# «ئىسلام تەلىماتى» مەجمۇئەسىنىڭ كىرىش سۆزى

بسم الله الرحمن الرحيم

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن باشلايمەن.

بارچە مەدھىيە ۋە گۈزەل ماختاشلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە مۆئمىنلەرنىڭ مەدەتكارى جانابى ئاللاھ تائالاغا خاستۇر. يەككە ـ يېگانە بولغان، ھەممە پەقەتلا ئۇنىڭدىن ياردەم سورايدىغان، ھېچكىمگە مۇھتاج بولمايدىغان، تۇغمىغان ۋە تۇغۇلمىغان ۋە ھېچكىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدىغان جانابى ئاللاھقا سان ـ ساناقسىز ھەمدۇ سانالار بولسۇن.. ئاللاھ تائالاغا مەۋجۇداتنىڭ سانىچە ھەمدۇ سانا ئېيتىمەن، ئۇنى ماختايمەن ۋە ئۇنىڭغا شۈكرى ئېيتىمەن، ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە ئۇنىڭدىن مېنى توغرا يولغا باشلىشىنى ئۆتۈنىمەن.

مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋە ئەلچىلەرنىڭ ئىچىدە تاللانغىنى، ھەق دىننى ئىنسانىيەتكە يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۇلارنى كۇپرى، زالالەت ۋە ئازغۇنلۇقنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىدىن قۇتۇلدۇرۇپ، ئىمان، ھىدايەت ۋە ھەقىقەتنىڭ نۇرىغا يېتەكلىگەن، ئىنسانىيەتنى توغرا ۋە ھەق يولغا چاقىرغۇچى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا ۋە ئۇنىڭ يولىنى داۋاملاشتۇرۇپ بىزلەرگىچە يەتكۈزگەن ئالىيجاناپ ساھابىلىرىغا، شۇنداقلا تا قىيامەتكىچە ھەق يولدا يۈرگەن مۆئمىنلەرگە دۇئا ۋە سالام يوللايمەن.

جانابى ئاللاھتىن بىزنىمۇ ئۇلارنىڭ جۈملىسىدىن قىلىشىنى، بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا، ئۆزىنىڭ مەغپىرىتىگە، رازىلىقىغا ئېرىشىشكە مۇۋەپپەق قىلىشىنى سورايمەن. چۈنكى ئاللاھ نېمە دېگەن ياخشى ئىگىدار ۋە نېمە دېگەن ياخشى ياردەمچى ـ ھە! بارلىق ھەمدۇ سانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا خاستۇر.

مەن مۇھەممەد ئىبنى سۇلايمان مەغرىبىنىڭ «جامئۇل پەۋائىد» (ھەدىسلەر توپلىمى) ناملىق 10 قىسىملىق (ئەرەپچىسى 4 قىسىم) كىتاۋىدىكى 10100 ھەدىسنى كۆرۈپ چىققاندىن كېيىن، كىتاپتا سەھىھ ھەدىسلەردىن سىرىت يەنە ھەسەن، زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ بارلىقىنى بىلىپ، پەرزەنتلىرىمىز ۋاقتىنى تېجەپ سەھىھ ھەدىسلەرنىلا ئۆگەنسۇن ، زەئىپ ھەدىسلەر بىلەن قايمۇقۇپ قالمىسۇن دىگەن نىيەتتە مۇھەددىس مۇھەممەد ناسىردىن ئالبانى تەرىپىدىن سەھىھ ۋە ھەسەن دەپ باھا بېرىلگەن 6200 دىن ئارتۇقراق ھەدىسنى تاللاپ «جامئۇل پەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر» نامدا ئىككى كىتاپ قىلىپ تەييارلىغان ئىدىم. كېيىن بۇنىڭغا ئۇلاپ «ئەمەللەرنىڭ پەزىلىتى ھەققىدىكى 448 ھەدىس» ، تەپسىرى ئىبنى كەسىردىن پايدىلىنىپ «مۆئمىنلەر ئۈچۈن ندا ئايەتلىرىنىڭ تەپسىرى» ناملىق كىتاپلارنىمۇ تەييارلاپ چىقتىم. ئەمدىلىكتە، جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ئەقىل پاراسەت، كۈچ قۇۋۋەت ، مەدەت بېرىشى بىلەن ، سەۋىيەمنىڭ تۆۋەن بولۇشىغا يىشىمنىڭ 60 قا ئۇلىشىپ قالغىنىغا قارىماي «ئىسلام تەلىماتى» نامىدىكى بۇ چوڭ ھەجىملىك كىتاپنى تەييارلاشقا تۇتۇش قىلدىم. ئەسلىدە، جەمەيىتىمىزدە ھەر جەھەتتىن يېتىلگەن، كىتاپ يېزىشقا سالاھىيەتلىك ئالىم ـ ئۆلىمالىرىمىز خېلى كۆپ ئىدى. ئەپسۇسكى بۇ دىياردىكى تۈرلۈك پىتنە پاساد، كاپالەتسىز تۇرمۇش

ھەلەكچىلىكى ۋە زۇلۇم قورقۇنچىسى بىلەن ئالىم ــئۆلىمالىرىمىز ئۆز ئىقتىدارىنى جارى قىلدۇرۇشقا پۇرسەت تاپالمىدى ۋە پىتىنالمىدى. پەن- تېخنىكا ۋە نەشرىياتچىلىق زور تەرەققىياتلارغا ئېرىشكەن بۈگۈنكى دەۋرىدە، دىيارىمىزدا 30 نەچچە يىلدىن بۇيان «قۇرئان كەرىم» نىڭ تەرجىمىسىنى ۋە قىسمەن ھەدىس كىتاپلىرىنى بىرەر - ئىككى قېتىم نەشر قىلىپ قويغاندىن باشقا، ئىسلام ئەقىدىلىرى، ئىسلام تەلىماتى توغرىسىدا مۇكەممەلرەك بىرەر كىتاپ نەشر قىلىنمىدى. ئىنتېرنېت بوشلۇقىدا تارقالغان قىسمەن ئەسەرلەرمۇ، بىلىمگە تەشنا كەڭ مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالمىدى. شۇ سەۋەپلىك بۇ دىياردىكى 10 نەچچە مىليوندىن ئارتۇق مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىز، سىستېمىلىق ھالدا ئىسلام ئەقىدە تەلىماتلىرىنى ئۆگىنىش شارائىتىغا ئىگە بولالمىدى. ھەتتاكى نۇرغۇن- نۇرغۇنلىرى دىن - ئىسلام دېگەندىن خەۋەرسىز ھالدا، ئاتېزىم تەربىيەسى، غەرپچە مەدەنىيەت ۋە ئۆرپە ئادەتلەرنىڭ تەسىرى بىلەن بۇلغىنىپ تۇرۇپمۇ ئۆزىنى شۇ ھالەتتە بىر مۇسۇلمان ئاتاپ ياشاۋاتىدۇ. ئىست-ئىست! بۇلار ئۈچۈن ئۆكۈنىمىز، بۇلار ئۈچۈن قايغۇرىمىز، بۇلار ئۈچۈن ھەسرەت چېكىمىز. ئەپسۇسكى بۇ قېرىنداشلىرىمىز، سۆيۈملۈك ئەۋلاتلىرىمىز بىزنىڭ بۇ ھەسرەتلىرىمىزدىن، كۇفرىنىڭ قاراڭغۇلىقىدىن، ئاتېزىم پاتقىقىدىن، ئىمان ئىسلامنىڭ سائادەتلىك، نۇرانە موھىتىغا تارتىپ چىقىرىش ئۈچۈن بىرىۋاتقان قۇربانلىرىمىزدىن، تىرىشچانلىقىمىزدىن بىخەۋەر بولۇپلا قالماستىن، بەلكى يەنە بىزدىن رەنجىپ، بىزدىن چىنىپ، ئۆزىگە كەلگەن خاتىرجەمسىزلىك، ئەنسىزچىلىك ۋە تۈرلۈك بېسىم، بالايى ئەپەتلەرنىڭ سەۋەبىنى ئىسلامدىن كۆرۈپ ، بىزدىن كۆرۈپ، بىزگە نەپرەت بىلەن قاراپ ياشاۋاتىدۇ. ئى ئاللاھ! ئۆزۈڭ ھەممىگە كۇپايە، ئۆزەڭگە تاپشۇردۇق، بىزگە، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزغا سەبىر ئاتا قىلغايسەن، ئەشۇ قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ھەقنى كۆرۈشىگە، ھەقنى چۈشىنىشىگە ، ھەق يولغا قايتىشىغا ياردەم بەرگەيسەن. ئىمان ئىسلامنىڭ پارلاق نۇرىنى قاراڭغۇ قەلبلەرگە تارقىتىش يولىدىكى تىرىشچانلىقىمىزنى، ئەجىر مېھنىتىمىزنى زايە قىلىۋەتمىگەيسەن. ھەممە-ھەممىگە ئۆزۈڭ قادىرسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن يا ئاللاھ!

يېقىنقى يىللاردىن بۇيان ھەر قايسى جايلاردىكى بىر بۆلۈك ئالىم مۇجتەھىدلىرىمىز زور تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ، ئىسلام، ئىمان، ئىبادەت تېمىسىدا يېزىلغان بىر قىسىم نادىر ئەسەرلەرنى ئانا تىلىمىزغا تەرجىمە قىلىپ كەڭ جامائەتچىلىككە سۇنۇپ كاتتا ساۋاپلىق ئىش قىلدى. ئەمما ئالىملارنىڭ ئەسەرلىرىنى ئۈزۈپ-ئۈزۈپ ئۆگىنىشتۇرۇپ «ئىسلام ئەقىدىسى» ياكى «ئىسلام تەلىماتى» نى بىر پۈتۈن ھالدا يورۇتۇپ بېرىدىغان، سىستېمىلىق، بىرەر ئەسەر تېخىچە جامائەتچىلىك بىلەن يۈز كۆرۈشمىدى. كەمىنە ئاجىز ئىنسان، ئىسلام دىنى ئىلمى توغرىسىدىكى بىلىملىرىمنىڭ يۈزە ھەم كەمچىل بولۇشىغا قارىماي، مۇشۇ ساھەدىكى بوشلۇقنىڭ تولدۇرۇلۇشىغا ئاز- تولا پايدىسى بولارمىكىن دېگەن مۇددىئا بىلەن مۇجتەھىد، ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ بۇ بۈيۈك خىزمەتكە كىرىشىپ قالدىم. كىتاپتىكى بارلىق مەزمۇنلارنى ئالىم ئۆلىمالىرىمىز تەرىپىدىن تەرجىمە قىلىنغان، تۈزۈلگەن تەييار ئەسەرلەردىن تاللاپ، قوبۇل قىلىپ مەزمۇن رەت تەرتىپى بويىچە كىرىشتۈردۈم، ئۈيۈشتۇردۇم. بۇ ئارقىلىق مۇجتەھىد، ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ تەپەككۇر جەۋھەرلىرىنى «ئىسلام تەلىماتى» دېگەن بىر

سىزنىڭ ئۈستىگە تىزىپ جەم قىلدىم. بۇنىڭ بىلەن ئەۋلاتلىرىمىز ئىسلام ئەقىدە بىلىملىرىنى، تەلىماتلىرىنى ئۆگىنىشتە ئۇ كىتاب، بۇ كىتاپنى ئاختۇرۇپ ، قايمۇقۇپ يۈرمىسۇن، ئىختىلاپ ئىچىدە قالمىسۇن، قىممەتلىك ۋاقتىنى زايە قىلىۋەتمىسۇن، دىدىم. مۇجتەھىد ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ بۇ تەنتەكلىكمنى ئەيىپكە بۇيرىماسلىقىنى، مالامەت قىلماسلىقىنى، ئىلىم ـ مەرىپەت بىلەن توشقان دەريا كەبى كۆڭلى بىلەن ئەپۇ قىلىۋىتىشىنى سورايمەن. پۈتۈن نەتىجە، شان شەرەپ كىتاپ مەنبەسىدىكى ئەسەرلەرنىڭ مۇئەللىپلىرىگە مەنسۇپ. جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ئۇلارنىڭ ئەجىر مىھنىتىگە يارىشا كاتتا مۇكاپات ئىنئاملىرىنى ئاتا قىلىشىنى تىلەيمەن. ھەمدە كەمىنە ئاجىز ئىبنى ئابدۇقادىر ئابىدنىڭ بۇ خىزمەتنى توغرا رەۋىشتە مۇۋاپىقيەتلىك ئېلىپ بىرىشمغا ئىلھام مەدەت بىرىشنى سورايمەن. بۇ خىزمەتنى مەقسەت مۇددىئاغا لايىق رەۋىشتە تاماملىشىمغا يىتەرلىك ۋاقىت، ئەقلىي ۋە جىسمانىي كۈچ قۇۋەت ئاتا قىلىشنى ئۈمىد قىلىمەن. ئامىن!

ئەزىز قىرىنداشلىرىمىز شۇنىمۇ نەزەردىن ساقىت قىلمىسۇنكى، بىزنىڭ ھازىرقى دىيارىمىزدا ھەر قايسى دەرىجىلىك ئىسلام ئوقۇللىرىدا ئىلىم تەھسىل قىلغان ئالىم ئۆلىمالار ۋە پىشقەدەم ئالىم- ئۆلىمالاردىن تەلىم ئېلىپ ئۆز دىيارىمىزدا يىتىشىپ چىققان ئالىم ئۆلىمالار بىر قەدەر كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ، ياكى شەيتان مەلئۇننىڭ دۈشمەنلىكى تۈپەيلىدىنمۇ ئىشقىلىپ بىر سەۋەپلەر بىلەن بۇلار ئارىسىدىكى ئىختىلاپ بىسىقمايلا كىلىش بىلەن بىرگە، كونىلار بىلەن يىڭىلار، كىلاسسىك كىتاپلار بىلەن يىڭى مەتبە، ئىنتىرنىت ئارقىلىق تارقالغان كىتاپلار ئوتتۇرسىدىكى ئىختىلاپ ۋە بىر- بىرىنى چەتكە قىقىش، ئىتىراپ قىلماسلىق، ھەممىسى ئۆزى كۆرگەن، ئوقۇغان، بىلگىنىنى سۆزلەپ، باشقىلارنىڭ بىلىمگە ھۆرمەت قىلماسلىقتەك قاتمال، تەكەببۇرانە ۋەزىيەت شەكىللىپ قالدى. شۇ ۋەجىدىن بىر ھەدىسنى ئون ئۇلىما، ئون خىل تەرجىمە قىلىپ يەتكۈزىدىغان، ئىنتىرنىت ئارقىلىق تارقالغان تەرجىمە نۇسخىلارنى ئىتىراپ قىلمايدىغان بولۇپ قالدى. بۇ خىل ۋەزىيەت، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئىسلامى بىلىملەر بىلەن ئەتراپلىق تەربىيەلىنىشىگە كاشىلا بولۇش بىلەن بىرگە، كۇپرانىي ھاكىمىيەتنىڭ ئاززۇ قىلغىنىدەك ئىشقا ئايلىنىپ، مۇسۇلمانلارنىڭ تەربىيەلىنىشى، ئۈيۈشۈشى، ئىسلامىي ئائىلە، ئىسلامىي جەمىيەت بەرپا قىلىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان تىرىشچانلىقلىرىنى بىسىشىغا، تەقىپ قىلىشىغا، يوققا چىرىشىغا دەستەك بولۇپ بەردى. ئى ئاللاھ! ئالىم ئۆلىمالىرىمىز ئارىسىغا ئىناقلىق، ئىتىپاقلىق ، ئىلىم مەرىپەت، ھۆرمەت، ھىدايەت نۇرىنى چاچقىن. ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنى ئىسلام، ئىمان مۇنبىرىدە جەم قىلغىن. ئىسلامغا، دىنىمىزغا زىيانكەشلىك قىلىۋاتقان ۋە زىيانكەشلىك قىلىشقا ئۇرۇنۇۋاتقانلارغا پۇرسەت بەرمىگىن، ئۇلارغا ئىنساپ ئاتا قىلىپ دىنىمىزنىڭ ھەقلىقىنى توغرىلىقىنى بىلدۈرۈپ يامان نىيەتلىرىدىن ياندۇرغىن. ! ئامىن.

بۇ كىتاپنى تەييارلاشتا ئۆتكەنكى پىشقەدەم ئۇستاز- ئۆلىمالارنىڭ ئىزىدىن مىڭىپ، ئۇلارنىڭ بۇ توغرىدىكى ئەسەرلىرىنى ئۆگىنىپ ھەم ئۈلگە قىلىپ كىتاپ مەزمۇنىنىڭ بىر قەدەر تولۇق، تەپسىلى ئىچاملىقىنىڭ مۇۋاپىق بولۇشى ئۈچۈن كۈچۈمنىڭ يىتىشىچە تىرىشتىم. ئالدىنقىلارنىڭ تەجرىبە ساۋاقلىرىدىن پايدىلىنىپ كىتاپ مەزمۇنىغا مۇناسىۋەتلىك ئايەت ھەدىسلەرنى ئەرەپچە لەبزى، تەرجىمىسى، ئايەت ھەدىس نۇمۇرى، راۋىلىرى بىلەن قوشۇپ

تولۇق ھەم ئەينەن كىرگۈزدۈم.

يەنە مەن مۇمكىن قەدەر ئىختىلاپتىن يىراق تۇرۇشقا تىرىشىپ، كىتابتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن توغرا ئىشەنچلىك يوللار بىلەن نەقىل قىلىنغان، مۇھەددىسلەر تەرىپىدىن سەھىھ ياكى ھەسەن دەپ باھا بېرىلگەن ھەدىسلەر شۇنداقلا ئىسلام ئالىملىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئورتاق پىكىرگە كەلگەن كۆز۔ قاراشلاردىن باشقىسىنى كىتابقا ئالمىدىم. بۇ ئەسەرنىڭ ئومۇمغا مەنپەئەتلىك، چۈشىنىشلىك ۋە تولۇق بىر ئەسەر بولۇپ چىقىشى ئۈچۈن ئەڭ ئىلغار ۋە ئومۇمىي مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى ئىختىلاپسىز پىكىرلەر بىلەن بېيىتىش ئۈچۈن مادارىمنىڭ يېتىشىچە تىرىشچانلىق كۆرسەتتىم. جانابى ئاللاھتىن مېنى ئەڭ توغرا ۋە ياخشى يولغا باشلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. چۈنكى يوللارنىڭ ئەڭ ياخشىسىغا ئۇنىڭدىن باشقىسى ھىدايەت قىلالمايدۇ. شۇنىڭدەك، ئاللاھ تائالادىن بۇ كىتابنى خالىسانە ئۆز رازىلىقى ئۈچۈن قىلىشىمنى، كىتابتا كۆرۈلگەن خاتا ــ نوقسانلارنى بايقىغان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ مېنى ئەپۇ قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن.

مەن بۇ كىتابتا كۆرۈلۈش ئېھتىمالى بولغان خاتالىق ياكى ئېزىشلار ئۈچۈن كەچۈرۈم سوراش بىلەن ئاررۇ ۔ ئۈمىدلىرىمنى تەكرارلايمەن. چۈنكى مەن ياخشى بىر ئىش قىلىشنى خالىدىم ۋە پەقەتلا دىنىمىز ئۈچۈن خىزمەت قىلىشنى مەقسەد قىلدىم. ئەمما مۇۋەپپەقىيەت ئاللاھنىڭ ئىلكىدە بولۇپ، مەن ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىمەن ۋە تەۋبە بىلەن ئۇنىڭغا يۈزلىنىمەن. «پەرۋەردىگارىمىز، سەن بىزنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا قىلغانلىرىمىزنى بىلىپ تۇرىسەن، ئاسمان ۔ زېمىندىكى ھېچ نەرسە ئاللاھقا مەخپى ئەمەستۇر» (ئىبراھىم سۈرىسى 38 ۔ ئايەت) «پەرۋەردىگارىم، مېنى ۋە بىر قىسىم ئەۋلادىمنى نامازنى ئادا قىلغۇچى قىلغىن، پەرۋەردىگارىمىز ، دۇئايىمنى قوبۇل قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز، ھېساب ئالىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ماڭا، ئاتا ۔ ئانامغا ۋە مۆمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن» (ئىبراھىم سۈرىسى40 ۔ 41 ۔ ئايەتلەر). ئامىن.

بۇ كىتابنى پەرۋەدىگارىنىڭ ئۇستىدىكى ھەققىنى تونۇپ يېتىپ ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغان، پىشانىسىنى ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىنى بەجا كەلتۈرۈش ئۈچۈن سەجدىگە قويۇشقا ئالدىرىغان، ئۆزىنىڭ ياراتقۇچىسى بولغان ئاللاھقا ئۇنىڭ كاتتىلىقى، ئۇستۇنلىكى توغرا ۋە ئەبەدىي داۋام قىلىدىغان ئىسلام دىنىنى تونۇغان ھالدا روھ ۋە بەدەنىنىڭ ئەزالىرى بىلەن سەجدىگە بارغان، روھى نىجىسلىقتىن ھالقىپ، پاك ۔ پاكىزە روھىي دۇنياغا ئۆرلىگەن بارلىق پەرزەنتلەرگە، ئەۋلاتلارغا تەقدىم قىلىمەن. يەنە بۇ كىتابىمنى توغرا يول تېپىپ ئاللاھنىڭ بىرلىك بارلىقغا ئىشەنگەن ۋە ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىشتىن قورققان ھالدا ئۆزىنى تائەت ئىبادەتكە بېغىشلاپ تەۋبىگە يۈزلەنگەن مۇسۇلمان، مۇسلىمە قېرىنداشلارغا تەقدىم قىلىمەن ۋە ئۇلارنىڭ بۇ سوغامنى قوبۇل قىلىشنى ئۈمىد قىلىمەن. جانابى ئاللاھ تائالانىڭ بۇ كىتاپنى بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئائىلىسىگە، ھەتتا قەلىب ئۆيلىرىگىچە كىرگۈزۈشىنى، بۇ كىتاپ ئارقىلىق ئىسلامنىڭ ھىدايىتىگە مۇشەررەپ قىلىشىنى، بۇ كىتابنى ئىسلام ئۈچۈن پايدىلىق قىلىشىنى ۋە ئۆزىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن خالىسانە قوبۇل قىلىشىنى سورايمەن. ئامىن!.

**بۇ كىتاپنى تەييارلاشتا تۆۋەندىكى كىتاپلارنى ئاساسى مەنبە ۋە ماتېريال قىلدىم.**

1. مۇھەممەد سالىھ۔ «قۇرئان كەرىم ۋە تەرجىمىسى»

2. مەغرىبى- «جەمئۇل فەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر»(1-2- قىسىم)
3. يۇسۇف ئەھمەد - «ئىسلام ئەقىدىلىرى»
4. ئەبۇل ئەلا مەۋدۇدى -«ئىسلام پىرىنسىپى»، «ئىسلام نىمگە چاقىرىدۇ»
5. يۇسۇف قەرزاۋى- «تەقدىر»، «ئىسلامدىكى ھالال ۋە ھارام »، «ئىنسانىيەتنىڭ ئىسلام مەدەنىيتىگە مۇھتاجلىقى»، «ئىسلام تەربىيەسى»، «كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئايال»
6. مۇھەممەد غازالى- «مۇسۇلمانلارنىڭ ئەخلاقى»
7. مۇھەممەد مەھمۇد ئەسساۋۋاف-« ناماز ھەققىدە ساۋات»
8. مۇھەممەد يۇسۇف - «ئىسلامدىكى ئائىلە تۈزۈمى»، « ناماز ھەققىدە»، «دىن ۋە ھايات»، « روزا ئەھكاملىرى ۋە قائىدە تەرتىپلىرى»، «ئىلاھى قورغان دۇئا»
9. ئابدۇلھەمىد مەھمۇد تاھماز- «يېڭى ئۇسلۇبتىكى ھەنەفىي فىقھىسى»(1، 2، 3-، 4-، 5- توم)
10. سەفىيۇر رەھمان مۇبارەك فورى- «شىرىن بۇلاق»
11. ئەفىق ئابدۇلپەتتاھ- «روھىدىن ئىسلام»
12. مۇھەممەدنۇرىبىن ئابدۇلھەفىز- «ئىسلامدا ئەۋلات تەربىيەلەش ئۇسۇلى»
13. مەھمۇد شاكىر- «خۇلەپائۇرراشىدىيىن»
14. پەرىدۇن ئەتتار- «تەزكىرەتۇل ئەۋلىيا»
15. ئەھمەد بەھجەد -«ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى»
16. ئەمرۇ خالىد- «مۇئمىنىنىڭ ئىبادىتى»
17. نەزىرە مۇھەممەد سالىھ- «ئۇلۇم ھىكمىتىدىن ئاخىرەت ھەقىقەتلىرىگىچە»
18. مۇھەممەد رەۋۋاس-«ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقى ھەققىدە تەتقىقات»
19. «قۇرئان كەرىم» دىن سۇئال- جاۋاپلار
20. «ھەدىس شەرىف» تىن سۇئال- جاۋاپلار
21. «ساھابىلار ھاياتىدىن تاللانمىلار»
22. «جامىئۇل ئەسرار»(خەزىنەتۇلئەسرار كۇبرا)
23. «ھازىرقى دۇنيادىكى دىن ۋە مەزھەپلەر ئىنسىكلوپېدىيىسى»
24. «ئەقىدەتۇل مۇئمىنىن»
25. مۇھەممەد مەھمۇد زەق زوقى-«ئىسلام ھەقىقەت بىلەن سەپسەتە ئوتتۇرىسىدا»
26. «ئىسلامدىكى سىياسى تۈزۈم»،
27. «ئىسلام تۈزۈمى»
28. «ئاياللارنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى»
29. «ئىسلامدا ھازارەت ئۇقۇمى»
30. «ئىسلام دىنى ۋە ئىلىم پەن»، .. قاتارلىق ئەسەرلەر

# كىتاپ مەنبەسىدىكى ئالىم ، مۇجتەھىد، مۇسەننىفلارنىڭ قىسقىچە تەرجىمھالى

## ئىمام ئەبۇ ھەنىفە

ئىمام ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) فىقھىنى بۈگۈنكى شەكىلدە بۆلۈم-بۆلۈمگە، باب-بابقا ئايرىپ رەتلىگەن ۋە يازغان ئەڭ دەسلەپكى كىشىدۇر. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىمام مالىك (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇۋەتتا دېگەن كىتابىنى شۇ تەرتىپ بويىچە يېزىپ چىقتى. ئىمام ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) تابىئىن ئالىملىرىنىڭ كاتتىللىرىدىن ھېساپلىنىدۇ. چۈنكى، ئىمام ئەبۇھەنىفە كىچىك ۋاقتىدىلا يىگىرمىدەك ساھابى بىلەن ئۇچراشقان. ئىمام ئەبۇ ھەنىفە (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) ھىجرىيەنىڭ 80- يىلى تۇغۇلغان. بۇ ۋاقىت تېخى ساھابى ئەۋلادلىرىنىڭ (ئاللاھ تەئەلا ئۇلاردىن رازى بولسۇن!) زامانى تۈگىمىگەن ۋاقىت ئىدى.

ئىمام ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) كۇفەدە كاتتا ساھابە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ شاگىرتلىرىنىڭ ئالدىدا فىقھى ئىلمى ئۆگەندى. شۇڭا كىشىلەر «فىقھى بولسا، ئۇرۇغىنى ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تىككەن، ئۇنى ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئەبۇدەردا ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلاردىن ئىلىم ئالغان ئەلقەمە ئىبنى قەيس سۇغارغان، ئۇنى ھىجرىيەنىڭ 95- يىلى ۋاپات بولۇپ كەتكەن مەشھۇر ئىمام ئىبراھىم نەخەئىي ئورىغان، ئۇنى ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ ئۇستازى ۋە كۇفىلىق ھەمماد ئىبنى مۇسلىم ئەزگەن يەنى ئۇنى ئىلغىغان ۋە چۈشۈنۈكسىز قىيىن يەرلىرىنى ئوچۇقلىغان، ئۇنى ئىمام ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تەئەلا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) ئۇن قىلغان، يەنى ئۇنىڭ قائىدىلىرىنى تۈزۈپ چىقىپ ئۇ قائىدىلەردىن ھۆكۈم چىقارغان ۋە ئۇنىڭ يوللىرىنى روشەنلەشتۈرگەن، ئۇنى ھىجرىيە 113- يىلى تۇغۇلۇپ باغدادتا 182- يىلى ۋاپات بولغان ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ ئەڭ كاتتا شاگىرتى ۋە باش قازى ئىمام ئەبۇيۇسۇف خېمىر قىلغان، يەنى ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ قويغان قائىدىلىرىنى ئىنچىكىلىگەن ۋە ئۇ قائىدىلەردىن تېخىمۇ كۆپ ھۆكۈملەرنى چىقىرىشقا تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن، ئۇنى ھىجرىيە 189- يىلى رەيدە ۋاپات بولغان، ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ مەزھەپىنى تەھرىرلىگەن ۋە ئۇنىڭ ئىككىنچى شاگىرتى مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن شەيبانى نان قىلغان بىر ئىلىمدۇر» دەيدۇ.

## مۇھەممەد ئىبنى سۇلايمان مەغرىبىي

مۇئەللىپنىڭ تولۇق ئىسمى مۇھەممەد ئىبنى سۇلايمان مەغرىبىي بولۇپ، ھىجرىيە 1030 - يىلى ماراكەشنىڭ سۇس شەھرى، تارۇدەنت كەنتىدە دۇنياغا كەلگەن. دەسلەپتە ئۆز شەھرىدىكى ئالىملاردا ئوقۇغان. كېيىن ئالجىرىيە ۋە مىسىر قاتارلىق دۆلەتلەرگە بېرىپ، شۇ دەۋرنىڭ داڭلىق ئالىملىرىدا ئىلىم تەھسىل قىلغان كېيىن مەدىنە مۇنەۋۋەرەگە بېرىپ، بىر مەزگىل ئىستىقامەت قىلغاندىن كېيىن، مەككە مۇكەررەمەگە كېلىپ ئولتۇراقلاشقان ۋە ئۆيلۈك

ئوچاقلىق بولغان. بۇ مەزگىلدە زامانىنىڭ كۆپ قىسمىنى داڭلىق ئەسەرلەرنى ئوقۇش ۋە كىتاب يېزىش بىلەن ئۆتكۈزگەن. ھىجرىيە 1080 ـ يىلى ئوسمانىيە خەلىپىلىكىنىڭ ۋەزىرى مۇستافا بەگ بىلەن ئۇچرىشىپ ئىستانبۇلغا كەلگەن. ئىستانبۇلدا ئەھلى ئۆلىمالارنىڭ ئىززەت ۋە ئېھتىرامىغا ئېرىشكەن. ئىستانبۇلدا بىر يىلغا يېقىن تۇرغاندىن كېيىن مەككىگە قايتقان. مەككىگە قايتقاندىن كېيىن، ئوسمانىيە خەلىپىسى تەرىپىدىن ھەرەمنىڭ مەسئۇللىقىغا تەيىنلەنگەن.

مۇئەللىپ بۇ خىزمەتنى جان دىلى بىلەن ئادا قىلىپ، ھەرەم ئەتراپىدىكى رابات، كارۋانسارايلارنى، مىنا ۋە ئەراپاتقا بارىدىغان يوللارنى ئىسلاھ قىلغان. مۇئەللىپ ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە بالا چاقىلىرىنى مەككىدە قويۇپ، ئۆزى شامغا كەلگەن. ئۇ يەردە ۋاقتىنى كىتاب يېزىش بىلەن ئۆتكۈزگەن. مۇئەللىپ ھىجرىيە 1094 ـ يىلى كېسەل سەۋەبىدىن شامدا ئالەمدىن ئۆتكەن. مۇئەللىپ زامانىدىكى داڭلىق ئالىملاردىن بىرى ئىدى. ئۇنىڭ «سىلەتۇلخەلەف بىمەۋسۇلىسسەلەف» ناملىق مەشھۇر ئەسىرى بار بولۇپ، مۇئەللىپ بۇ ئەسەردە ھەدىس كىتابلىرىنىڭ مۇئەللىپلىرى بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدىكى سەنەد زەنجىرىنى بايان قىلغان. ئۇنىڭ ئىككىنچى مەشھۇر ئەسىرى بولسا، «جەمئۇلفەۋائىد» ناملىق ھەدىسلەر توپلىمىدۇر. ئۇ دىنىي ئىلىملاردىن سىرت، ئاسترونومىيە ۋە ماتېماتىكا ئىلمىنىمۇ پىششىق بىلىدىغان يېتۈك ئالىم ئىدى.

## ئەلبانى

مۇھەممەد ناسىردىن ئەلبانى 1914ـ يىلى ئالبانىيەنىڭ ئاشكۇدىرا دىگەن شەھرىدە تۇغۇلغان. ئاشكودىرا ئەينى دەۋرىدە ئالبانىيەنىڭ پايتەختى ئىدى. ئالبانىنىڭ دادىسى ئاشكودىرا شەھرىنىڭ ئىسلام قازىسى ۋە تۈركىيە ئوسمان خەلىپىسىنىڭ دىنىي ۋەكىلى ئىدى. كېيىن ئالبانىيە كومۇنىزمنى قوبۇل قىلغاندا سۈرىيەگە كۆچمەن بولغان. ئالبانىمۇ 9 يېشىدا دادىسى بىلەن بىللە سۈرىيەگە ھىجرەت قىلغان. ئالبانى دادىسىنىڭ قولىدا قۇرئان، ھەدىسشۇناسلىق ۋە ھەنەپى پىقھىسى قاتارلىق بىلىملەرنى ئۆگەنگەندىن باشقا سۈرىيەدە بىر قانچە ئالىملاردىن دەرىس ئالغان. كېيىن ياغاچچىلىق، سائەت رېمونتچىلىق قاتارلىق ھۈنەر كەسىپلەرنى ئۆگەنگەن. سۈرىيەنىڭ ئەززاھىرىيە ناملىق كۇتۇپخانىسادا ئۇزۇن مەزگىل ئىلىم تەھسىل قىلىپ ھەدىسشۇناسلىق بىلەن شۇغۇللانغان. 1954ـ يىلىدىن باشلاپ مۇدەررىسلىكنى باشلىغان. مەدىنە ئىسلام ئۇنۋېرستىتىنىڭ ھەدىس پاكۇلتېتىغا ئوقۇتقۇچىلىققا تەكلىپ قىلىنغان ھەم مەكتەپ مۇدىرى بولغان. ئالبانى ئەينى دەۋرىدىكى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مۇفتىسى شەيخ ئابدۇلئەزىز بىنباز ۋە ئەللامە شەيخ ئىبنى ئۇسەيمىن بىلەن زامانداش ھەم مەسلەكداش ئالىملاردىن ئىدى. بىر قېتىم ئابدۇل ئەزىز بىنباز ئەلبانىنىڭ ھەدىسشۇناسلىق ساھاسىدىكى ئىزدىنىشنى نەزەردە تۇتۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامازنى قانداق ئوقۇغانلىقىنى كۆرسىتىپ بىرىش ئۈچۈن ئەلبانىنى ئۆز ئورنىغا ئىماملىققا تەكلىپ قىلغان. ئالبانى ئۆمرىدە : « السلسلة الصحيحة»، « السلسلة الضعيفة»، « سنن أبي داود»، « جامع الترمذي»، « صحيح وضعيف سنن ابن ماجة»، « سنن النسائي»، « صحيح الترغيب والترهيب»، « ضعيف الترغيب والترهيب»، « الجامع الصغير وزيادته»، « مشكاة المصابيح»، « الأدب المفرد»، «صفة صلاة النبي»، « حكم تارك

الصلاة»، « رسالة قيام رمضان»، « مناسك الحج والعمرة»، « مختصر الشمائل المحمدية»، « صحيح السيرة النبوية»، « رياض الصالحين» قاتارلىق يىرىك كىتاپلارنى يېزىپ قالدۇرۇپ ئىسلام دۇنياسى ئۈچۈن كۆرۈنەرلىك تۆھپە قوشقان. ئەلبانى ئىلىم ساھەسىدە چىقارغان داڭقى بىلەن1964 ـ يىلىدىن تارتىپ سۇرىيە ھۆكۈمىتىنىڭ كۈزىتىش دائىرىسگە كىرگۈزۈلگەن. 1999ـ يىلى 10ـ ئاينىڭ 4ـ كۈنى ئىرئوردانىيەنىڭ ئاممان شەھرىدە ۋاپات بولغان.

## ئەبۇ لئەلا مەۋدۇدى

بۈيۈك ئالىم ئىسلام پەيلاسوپى ئەبۇلئەلا مەۋدۇدى يېقىنقى زامان ئىسلام دەۋەت يولىدا چاقنىغان بىر يۇلتۇز بولۇپ، ئۇ 1903 ـ يىلى ھىندىستاننىڭ ھەيدەر ئاباد ۋىلايىتى ئورۇڭ ئاباد شەھرىدە بىر ئىلىم مەرىپەتلىك ئائىلىدە دۇنياغا كەلگەن. ئۇ كىچىكىدىن باشلاپلا ئىلىمگە ھېرىسمەن بولۇپ ئەرەب تىلى، قۇرئان كەرىم ئىلمى ۋە ھەدىس شەرىپ ئىلمى قاتارلىق ئىلىملەرنى ئۆگەنگەن. ئۇ 16 يېشىدا مالىكى مەزھىبىنىڭ ئاساسلىق كىتابى بولغان " مۇۋەتتەئ " ھەدىس كىتابىنى پىششىق ۋە تولۇق ياد ئېلىپ بولغان. ئۇ 1932 ـ يىلدىن باشلاپ " قۇرئان تەرجىمىسى " ناملىق ئايلىق ژورنال چىقىرىشقا باشلىغان. 1938 ـ يىلى ئەبۇ ئەلامەۋدۇدى ھىندىستاننىڭ ھەيدەر ئاباد دېگەن شەھرىدىن پاكىستاننىڭ لاھۇر شەھرىگە كۆچۈپ كەلگەن. 1941 ـ يىلى لاھۇردا " ئىسلام جامائىتى " ناملىق تەشكىلات قۇرغان ۋە بۇ تەشكىلاتنىڭ رەئىسلىكىگە سايلانغان. ئۇ ھەقىقى بىر مۇجاھىد ۋە دەۋەتچى بولۇپ، كىشىلەرنى بىدئەد ۋە خۇراپاتلىقتىن خالى ساپ ھەقىقى ئىسلام دىنىغا چاقىراتتى.

مەۋدۇدى ئىسلام ئەقىدىلىرىنى قاتتىق مۇداپىئە قىلغان بولۇپ، پاكىستاندىكى قاديانە سۇلۇكى ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىگە قارىشى كۈرەش قىلغان. بۇ سۇلۇكنىڭ توغرا ئەمەسلىكى ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكۈچى كىشىلەرنىڭ كۆپىر ئىكەنلىكى توغرىسىدا پەتۋا بەرگەن. مەۋدۇدىنىڭ بۇ پەتۋاسى سەۋەبىدىن پاكىستان ھۆكۈمىتى 1953 ـ يىلى ئۇنىڭغا ئۆلۈم جازاسى ھۆكۈم قىلغان. بۇنى ئاڭلىغان پۈتۈن ئىسلام دۇنياسى نامايىش قىلىپ، پاكىستان ھۆكۈمىتىدىن بۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ۋە ئۇنى قويۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلغان. مۇسۇلمانلارنىڭ ھەيۋىسىدىن قورققان پاكىستان ھۆكۈمىتى ئۆلۈم جازاسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇنى يارىدەمچىلىرى بىلەن بىرگە قويۇپ بەرگەن.

ئەبۇئەلا مەۋدۇدى كەڭ دائىرىلىك كاتتا ئالىم بولۇپ ھەرخىل ساھەدە ھەرخىل ئەسەر يازغان. ئۇ ئۆز ئۆمرىدە 70 خىلدىن ئارتۇق ئەسەر يېزىپ قالدۇرغان. ئۇنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ ئىچىدە « ئىسلامنىڭ پىلانلىق توغۇتقا بولغان كۆز قارىشى »، «مىللەتچىلىك ۋە ئىسلام بىرلىكى »، « بۈگۈنكى ئىسلام »، «ئىسلام ھۆكۈمىتى »، «ئىسلامدىكى ھايات پەلسەپىسى »، « ئىسلام قانۇنى ۋە ئۇنى ئىجرا قىلىش يولى »، «ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئىسلام دۇنياسىنىڭ كېلىچىكىنى قورۇپ چىقىشتىكى رولى »، «قۇرئاننى چۈشەندۈرۈش » ناملىق تەپسىرى قاتارلىق ئەسەرلىرى ئالاھىدە ئورۇندا تۇرىدۇ. ئۇ يۇقارقىدەك جان ـ پىدالىق بىلەن ئىشلەپ، ئىسلام دەۋەت يولىدا ئالاھىدە خىزمەت كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن 1979 ـ يىلى خەلقئارالىق پەيسەل مۇكاپاتىغا ئېرىشكەن. ئۇلۇغ ئالىم، مۇتەپەككۇر ئىسلام پەيلاسوپى ئەبۇئەلا مەۋدۇدى 1979 ـ يىلى 9 ـ ئاينىڭ 20 ـ كۈنى نيۇ ـ يۇرك شەھرىدىكى بىر دوختۇرخانىدا 76 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتكەن.

ئۇنىڭ جەسىتى پاكىستانغا يۆتكەپ كېلىنىپ شۇ يەردە دەپنە قىلىنغان.

## مۇھەممەد غەزالى

20 ـ ئەسىر ئىسلام دۇنياسىدا كامالەتكە يەتكەن مۇتەپەككۇر، تەتقىقاتچى ئىسلام ئالىمى مۇھەممەد غەزالى يېقىنقى زاماندىكى ئىقتىدارلىق، مول ـ هوسۇللۇق ئىسلام يازغۇچىلارنىڭ بىرى هەم مەشهۇر ئىسلام دەۋەتچىسى بولۇپ، مىلادىيە 1917 ـ يىلى مىسىرنىڭ بۇهەيرە ناهىيىسىنىڭ «نەكلەل ئىنەب» يېزىسىدا دۇنياغا كەلگەن. شۇنداقلا ئۇستازلىرىدىن پروفېسسور، مۇھەممەد شەلتۇت، مۇھەممەد بەهىمى ۋە داڭلىق ئۆلىمالاردىن پروفېسسور سەلىمە بىشرى، ئەزهەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ پروفېسسورى مۇھەممەد ئەبدۇ قاتارلىقلارمۇ شۇ يېزىدا دۇنياغا كەلگەن.

مۇھەممەد غەزالى ئەزهەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ دىنى فاكۇلتېتىدىكى ئوقۇشىنى تاماملاپ ئىسلام دەۋىتى ساهەسىدە مۇتەخەسسىسكە ئايلانغان. ماگىستىرلىق ئۇنۋانىغا تەڭ كېلىدىغان ئالىي ئوقۇتقۇچىلىق ئۇنۋانىغا ئېرىشكەن. يېرىم ئەسىردىن كۆپرەك ۋاقتىنى مىسىرنىڭ خەيرى ـ ساخاۋەت مىنىستىرلىكىگە قاراشلىق هەر قايسى مەسجىدلەردە ئىماملىق، ۋائىزلىق ۋە مۇددەرىسلىك قىلىش ۋەزىپىلىرى بىلەن ئۆتكۈزگەن. خەيرى ـ ساخاۋەت مىنىستىرلىكىنىڭ مىنىستىرى، دەۋەت باشقارمىسىنىڭ باشلىقى ۋە مەسجىد باشقۇرۇش هەيئىتىنىڭ باشلىقلىق ۋەزىپىلىرىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان. ئەزهەر ئۇنىۋېرسىتېتى ۋە سەئۇدى ئەرەبىستانىدىكى داڭلىق ئۇنىۋېرسىتېتلاردىن پادىشاھ ئابدۇل ئەزىز ئۇنىۋېرسىتىتى، ئۇممۇل قورا ئۇنىۋېرسىتېتى شۇنداقلا قاتار ئۇنىۋېرسىتېتى قاتارلىق نۇرغۇن ئۇنىۋېرسىتېتلاردا ئوقۇتقۇچىلىق قىلغان. ئاخىرىدا ئالجىرىيەدىكى پادىشاھ ئابدۇل قادىر ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ مەكتەپ مۇدىرلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. كېيىن سالامەتلىكى ياخشى بولماي دەم ئېلىشقا چىققان.

ئۇ 50 پارچىغا يېقىن كىتاب يازغان. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى مەشهۇرلىرى: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئەخلاقى»، «هەقىيقەت ئۇچقۇنلىرى»، «مۇسۇلمانلارنىڭ ئېتىقادى»، «مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ تارىخى»، «هەقىقەت ئىزنالىرى»، «ئىسلامنى قانداق چۈشىنىمىز»، «ئالالاھ بىلەن بىللە»، «قۇرئان كۇرسى»، «ئىسلام دەۋىتى هىجرىيە 15 ـ ئەسىرنى كۈتۈۋالدى»، «مۇسۇلمانلارنىڭ مەدەنىيەت بىرلىكى دەستۇرى»، «ئىسلام هاياتىدىكى مۇشكىلاتلار»، «دەۋەتچىنىڭ قىينچىلىقلىرى»، «ئىسلام هەققىدە 100 سوئال»، «ئىسلام دىنىنىڭ باشقا ئەللەردىكى كەلگۈسى»، «هاياتلىق قىسسىسى» قاتارلىقلاردىن ئىبارەت. ئۇنىڭدىن باشقا غەززالى پادىشاھ فايسالنىڭ ئىسلام دىنىغا خىزمەت قىلىشتا تۆهپىسى زور بولغانلارغا بېرىدىغان دۇنياۋى مۇكاپاتىغا ئېرىشكەن.

## شەيخ يۇسۇف قەرداۋى

دوكتور يۇسۇف ئابدۇللاھ قەرداۋى پىكىر، دەۋەت ۋە فىقهى (ئىسلام هۆكۈملىرى) ئىلمىدە ئوتتۇرا هال پوزىتسىيە تۇتقان، مۇبالىغە ياكى پەرۋاسىزلىق ئېقىمىدىن يىراق دىنىي ئالىم بولۇپ، بۈگۈنكى ئىسلام دۇنياسىنىڭ ئەڭ جانلىق نامايەندىلىرىدىن بىرى. ئۇ زات يۇقىرىقى ئىلىملەردە ئەنە شۇنداق نورمال پوزىتسىيەدە، قۇرئان ۋە سۈننەت ئاساسىي كۈچلۈك بولغان يەتمىش پارچىدىن ئارتۇق كىتاب يېزىپ قالدۇرغان. بۇ ئەسەرلەردە بىر دەۋەتچىگە خاس قىزغىنلىق،

بىر ئەدىبكە خاس بەدىئىيلىك ۋە يېتىشكەن ئالىمغا خاس ئىنچىكىلىك ئەكس ئېتىپ تۇرىدۇ.

دوكتور يۇسۇف ئابدۇللاھ قەرداۋى 1926 ـ يىلى مىسىرنىڭ غەربىي قىسمىدىكى سەفت تۇراب يېزىسىدا دۇنياغا كەلگەن. پېقىرانە ياشاپ ئۆتكەن، بىر دىندار ئائىلىنىڭ يېتىم بالىسى بولۇپ ياشىغان دوكتور يۇسۇف ئابدۇللاھ قەرداۋىنىڭ ھاياتىغا ئاجايىپ زور تەسىرلەرنى كۆرسەتكەن. ئۇ بەش ياش ۋاقتىدا يېزىسىدىكى بىر قۇرئان يادلاش ئورنىغا (قارىخانىغا) كىرىپ ئوقۇغان؛ كېيىن، مائارىپ مىنىستىرلىكىگە قاراشلىق بىر مەدرىسىگە تىزىملىتىپ، ئون ياشقا كىرمەي تۇرۇپلا قۇرئان كەرىمنى تولۇق يادلاپ بولغان... ئۇنىڭ قىرائەتتىكى مۇكەممەللىكى يېزا ئەھلىنىڭ ئۇنىڭغا بولغان ئىززىتىنى قوزغىغان ۋە "شەيخ يۇسۇف "دەپ ئاتايدىغان بولۇۋالغان. ئۇ كىچىكىدىن باشلاپلا يېزىسىدىكى كىشىلەرگە قۇرئان تىلاۋەت قىلىپ بېرىش بىلەن نامازلىرىغا ئىمام بولۇپ بېرىشنى باشلىغان.

دوكتورنىڭ ئوقۇش سەپىرى ئىزچىل ئەلاچىلىق بىلەن داۋام قىلىپ، باشلانغۇچ ۋە ئوتتۇرا مەكتەپلەرگىچە بولغان توققۇز يىللىق ھاياتى ئەزھەرنىڭ تەئتادىكى قىسمىدا ئۆتكەن. 1957 ـ يىلى، ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكىگە قاراشلىق «ئەرەب ئىزدىنىش ۋە تەتقىقات ئىنستىتۇتى» دىن ئەرەب تىلى ۋە ئەدەبىياتى بويىچە يۇقىرى لىيسانىسلىق ئۇنۋانىغا ئېرىشكەن. ئۇ ئوخشاش ۋاقىتتا، ئۇسۇلۇددىن فاكۇلتېتىنىڭ ھەدىس ـ تەپسىر قىسمىغا ماگىستىرلىققا تىزىملىتىپ، ئۈچ يىلدىن كېيىن، يەنى 1960 ـ يىلى مۇۋەپپەقىيەت بىلەن ئۇنى تاماملىغان. 1973 ـ يىلى يازدا، دوكتورلۇق ئۇنۋانىغا ئېرىشكەن.

**سەفىييۇر رەھمان مۇبارەك فورى**

سەفىييۇر رەھمان مۇبارەك فورى 1943ـ يىلى 7ـ ئاينىڭ 4ـ كۈنى ھىندىستاننىڭ ئەئزەم كاتا ئۆلكىسى مۇبارەك فورى ۋىلايىتى ھۇسەين ئاباد كەنتىدە ئەنسارى جەمەتى نامى بىلەن تونۇلغان ئوقۇمۇشلۇق بىر ئائىلىدە دۇنياغا كەلگەن (ئاپتور ئۆزىنىڭ تەرجىمىھالىدا بۇ جەمەتنى ئۇلۇغ ساھابە ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارىنىڭ ئەۋلادى دەپ يازىدۇ). 1948ـ يىلغا قەدەر ئائىلىسىدە قۇرئاندىن دەسلەپكى ساۋادىنى چىقارغان. 1948ـ يىلى مۇبارەكفور دارۇتتەئلىمگە ئوقۇشقا كىرگەن. بۇ مەكتەپتە ئىپتىدائى ئوقۇشلۇقلارنى تاماملىغاندىن كېيىن سىرتتا مەلۇم دەرىجىدە پارس تىلىنى ئۆگەنگەن، 1954ـ يىلى بۇ مەكتەپنى پۈتتۈرۈپ مۇبارەكفور ئېھيائولئۇلۇم مەكتىپىگە ئوقۇشقا كىرگەن. بۇ مەكتەپتە 1961ـ يىلغا قەدەر ئەرەب تىلى قائىدىلىرى، دىن شەرئىيەت ئىلىملىرى بويىچە سىستېمىلىق بىلىم ئىگىلىگەن ۋە 1961ـ يىلى پەزىلەت ئۇنۋانى بىلەن بۇ مەكتەپنى پۈتتۈرگەن. ئاپتور سەفىييۇر رەھمان مىئو، دىن-شەرئىيەت مەكتىپىدە ئوقۇۋاتقان مەزگىلىدە ھىندىستان ھۆكۈمىتى ئىلمى ئۇنۋان باھالاش كومىتېتى ئۇيۇشتۇرغان ئىمتىھانلارغا قاتنىشىپ 1959ـ يىلى «مەۋلىۋى » لىك ئۇنۋانىغا 1960ـ يىلى «ئالىم»لىق ئۇنۋانىغا ئېرىشكەن. مەكتەپ پۈتتۈرگەندىن كېيىن ھىندىستاننىڭ ئاللاھ ئاباد نىفپور قاتارلىق ئۆلكە شەھەرلەردە تەلىم-تەربىيە، دىنىي دەۋەت ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللانغان. 1963ـ يىلدىن 1972ـ يىلغىچە ئۆلكىلىك ئەئزەم كاتتا «ئىرشاد» (ھىدايەت) ئۇنىۋېرسىتېتى قاتارلىق مەكتەپلەردە ئوقۇتقۇچى ۋە مەكتەپ مۇدىرى قاتارلىق ۋەزىپىلەرنى ئۆتەپ 1972ـ يىلى يۇرتى مۇبارەكفورغا قايتىپ ئانا مەكتىپى دارۇتتەئلىم مەكتىپىدە تەلىم-تەربىيە يىتەكچىسى بولۇپ ئىشلىگەن. 1974ـ يىلى ھىندىستان بىنارس سەلەفىيە ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ باش مۇدىرى

مۇبارەكفور دارۇتتەئلىم مۇدىرىغا ئىلتىماس قىلىپ سەفى رەھمانىنى سەلەفىيە ئۇنىۋېرسىتېتىغا مۇدەرىسلىككە يۆتكىگەن. ئۇ 18 پارچە كىتاب يازغان ۋە بىرنەچچە پارچە ماقالە ئىلمىي ئەسەرلىرىنى گېزىت- ژۇرناللاردا ئېلان قىلدۇرغان. 1976- يىلى ئەرەب ئەدەبىي پەنلىرى بويىچە ئىمتىھان بېرىپ ئالىي ئوقۇتقۇچىلىق ئۇنۋانىغا ئېرىشكەن.

**سەييىد قۇتۇپ**

سەييىد قۇتۇپ 1906- يىلى 10- ئاينىڭ 9 - كۈنى دۇنياغا كەلگەن. 1933- يىلى قاھىرە ئۇنىۋېرسىتىتىنىڭ دارىلئۇلۇم پاكولتىتىنى تاماملىغان. 1948- يىلى مىسىر مائارىپ مىنىستىرلىكى تەرىپىدىن ئامېرىكىغا ئەۋەتىلىپ، ئامېرىكىدا ئىككى يىل تۇرغان... 1954- يىلى قولغا ئېلىنىپ، 10 يىل تۈرمىدا ياتقان. 1965- يىلى قايتا قولغا ئېلىنىپ، 1966- يىلى 8 - ئاينىڭ 29 - كۈنى ئابدۇل ناسىر ھاكمىيىتى ئاستىدىكى مىسىر ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن شەھىد قىلىنغان.

**مۇھەممەد مەھمۇد ئەسساۋۋاف**

مۇئەللىپ ئىسلام دۇنياسىدا تونۇلغان ئالىملاردىن بىرى بولۇپ، 1914 - يىلى ئىراقتا دۇنياغا كەلگەن، مىسىر ئەلئەزھەر ئالىي بىلىم يۇرتىدا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئىراق ئۆلىمالىرىدىن ئەمجەد ئەززەھاۋى بىلەن ئىسلام قېرىنداشلىقى تەشكىلاتىنى قۇرغان. باغدات، مەككە مۇكەررەمەدىكى شەرىئەت پاكۇلتىتلىرىدا دەرس ئۆتكەن. پەلەستىننى قۇتقۇزۇش تەشكىلاتىغا رەئىس بولغان. ئىسلام دۇنيا تەشكىلاتىنى قۇرۇشقا قاتناشقان. 1992 - يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىبنى قەييىم جەۋزى**

ئىبنى قەييىم جەۋزى —ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ پېشۋا ئالىملىرىدىن بىرى. ئۇ ھىجرىيىنىڭ 691- يىلى - 1292 مىلادىيەدە مەشقتا دۇنياغا كەلگەن بولۇپ، شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيەدە ئوقۇغان. تەپسىر، ھەدىس، فىقھى ۋە ئەرەب تىلى ئىلىملىرىدە توشقان ئالىم. ئۇنىڭ فىقھىشۇناسلىقتا قىممەتلىك ئەسەرلىرى بار. ھىجرىيىنىڭ 751 — يىلى (مىلادىي1349 - يىلى) دەمەشقتا ئالەمدىن ئۆتكەن.

*********************

**ئىبنى تەيمىيە**: ئەھمەد ئىبنى ئابدۇل ھەلىيم، كاتتا مۇجتەھىد ۋە مۇجاھىد، ئاتاقلىق ئالىم، 728- ھىجرىيە ۋاپات بولغان.

**ئىمام ئەھمەد:** ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ھەنبەل، مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ بىرى بولغان ھەنبەلىي مەزھەب ئىمامى، مۇھەددىسلەرنىڭ كاتتىسى، (164-241- ھىجرىيە) باغدادتا ۋاپات بولغان.

**ئىمام شەۋكانى:** مۇھەممەد ئىبنى ئەلى، يەمەننىڭ ئەللامىسى، مەشھۇر مۇجتەھىد، نۇرغۇن كىتابلارنى يېزىپ قالدۇرغان، (1173-1250ھىجرىيە) سانئادا ۋاپات بولغان.

**ئىمام تابەرى**: مۇھەممەد ئىبنى جەرىر ئەتتابەرى (ئەبۇ جەئفەر)، مۇھەددىس، تارىخشۇناس، مۇجتەھىد ۋە كاتتا مۇپەسسىر. نۇرغۇن ئەسەرلەرنى قالدۇرغان. ھىجرىيە 310 —يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىمام نەۋەۋى**: يەھيا ئىبنى شەرەف، لەقىمى: شەيخۇل ئىسلام ۋە مۇھيىددىين، كاتتا مۇھەددىس ۋە شافىئىي فەقىھ، سەھىھۇ مۇسلىمنى شەرھلىگەن. ھىجرىيە 676 —يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىمام ئەبۇ داۋۇد:** سۇلايمان ئىبنى ئەل ئەشئەس ئەسسەجىستانى، مەشھۇر ھەدىس ئالىملىرىدىن، تونۇلغان ئالتە ھەدىس كىتابىنىڭ بىرىنى توپلىغان. ھىجرىيە 275 ــ يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىمام قۇرتۇبى:** مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئەل ئەنسارى، ئاتاقلىق مۇپەسسىر ۋە ھەدىسشۇناس، مالىكىي مەزھەب فەقىھى. ھىجرىيە 671- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىكرامە:** ئىكرامە ئىبنى ئابدۇللاھ ئەلبەربەرى، ھەزرىتى ئىبنى ئابباسنىڭ خىزمەتچىسى ۋە شاگىرتى، مەككىلىك تابىئىي فەقىھلەرنىڭ بىرى.ھىجرىيە 107- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىمام رازى:** مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر ئەلھۇسەينى، ئاتاقلىق مۇپەسسىر ۋە كاتتا شەرىئەتشۇناس ئالىم. ھىجرىيە 606- يىلى ۋاپات بولغان.

**زەمەخشەرى:** مەھمۇد ئىبنى ئۆمەر ئىبنى مۇھەممەد ئەل خارەزمى ئەززەمەخشەرى، ئاتاقلىق مۇپەسسىر، لۇغەتشۇناس ۋە فەقىھ، (تەفسىرى كەششاف) مۇئەللىپى. ھىجرىيە 538- يىلى ۋاپات بولغان.

**مۇجاھىد:** مۇجاھىد ئىبنى جەبر ئەلمەككى، تابىئىي، ھەزرىتى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسنىڭ شاگىرتى ۋە مەككىنىڭ مۇپەسسىرى. ھىجرىيە 102- ياكى 104 - يىلى ۋاپات بولغان.

**مۇقاتىل:** مۇقاتىل ئىبنى سۇلايمان ئەلبەلخى، كاتتا مۇپەسسىر. ھىجرىيە 150- يىلى ۋاپات بولغان.

**ۋەلىيۇللاھ دەھلەۋى:** ئەھمەد ئىبنى ئابدۇرراھىيم، شاھ ۋەلىيۇللاھ دەپ تونۇلغان. ھىجرىيە 1176- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىبنى سىيرىين:** مۇھەممەد ئىبنى سىيرىين، تابىئىي ۋە كاتتا فەقىھ. ھىجرىيە 110- يىلى ۋاپات بولغان.

**ھەسەن: ھەسەن ئىبنى يەسار ئەلبەسرى،** تابىئىي ۋە كاتتا ئالىم. ھىجرىيە 110- يىلى ۋاپات بولغان.

**ھەسەن ئىبنى سالىھ ئىبنى ھەي،** فەقىھ، تەقۋادار زاتلاردىن. ھىجرىيە 166- يىلى ۋاپات بولغان.

**زەيد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھۇسەيىن** ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، كاتتا ئالىم ۋە زەيدىييە مەزھىبىنىڭ ئىمامى، ھىجرىيە 120-ياكى 121- يىلى ۋاپات بولغان ــ ت.

**ئەلمۇئەييىد بىللاھ:** ئەھمەد ئىبنى ئەلھۇسەيىن ئىبنى ھارۇن، ئەھلى بەيتكە مەنسۇپ، زەيدىييە مەزھىبى ئالىملىرىدىن. ھىجرىيە 411- يىلى ۋاپات بولغان.

**مەكھۇل ئىبنى ئەبى مۇسلىم ئەششامى،** تابىئىي ۋە كاتتا فەقىھ. 112- 118- يىللىرى ئارىلىقىدا ۋاپات بولغان .

**ئەمرۇ ئىبنى دىينار ئەلمەككى،** كاتتا تابىئىي ۋە زامانىدىكى مەككىلىكلەرنىڭ مۇپتىسى. 125- ياكى 126- ھىجرىيە ۋاپات بولغان ــ ت.

**تاۋۇس:** زەكۋان ئىبنى كەيسان ئەليەمانى، تابىئىي ۋە كاتتا ئالىم. ھىجرىيە 106- يىلى ۋاپات بولغان.

**داۋۇد ئىبنى ئەلى ئىبنى خالەف،** فىقھى ئىماملىرىنىڭ بىرى، زاھىرىي مەزھەبىنىڭ ئاساسچىسى. ھىجرىيە 270- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىبنى خۇزەيمە** دەپ تونۇلغان، كاتتا ھەدىسشۇناس ئالىم ۋە ئۆز زامانىدىكى نىيشاپۇرنىڭ ئىمامى. ھىجرىيە 311- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئىبنى ئەلمۇنزىر:** مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم. نىيشاپۇرلۇق مۇجتەھىد فەقىھ، فىقھىدا مىسلىسىز ئەسەرلەر قالدۇرغان. ھىجرىيە 319- يىلى ۋاپات بولغان.

**ئەلمەرۋەزى،** فىقھىدا ۋە ھەدىستە يېتىشكەن ئىمام، ھىجرىيە 294- يىلى ۋاپات بولغان.

**لەيس ئىبنى سەئد ئەلمىسرى،** تالانتلىق فىقھى ئىمامى. ھىجرىيە 175- يىلى ۋاپات

بولغان.

**ئىبنى ئەبى لەيلا**، زاماندىكى كۇفە قازىسى ۋە كاتتا فەقىھ. ھىجرىيە 148ـ يىلى ۋاپات بولغان.

**ھىشام ئىبنى ئۇرۋە** ئىبنى ئەززۇبەير، تابىئىي ۋە مەدىنىنىڭ كاتتا فەقىھلىرىدىن بىرى. ھىجرىيە 146ـ يىلى ۋاپات بولغان.

**ئەھمەد ئىبنى ئىدرىس** ئىبنى ئابدۇرراھمان ئەلقارافى، ئاتاقلىق شەرىئەتشۇناس ۋە مالىكىي مەزھەب كاتتا فەقىھلىرىنىڭ بىرى. ھىجرىيە 684 ـيىلى ۋاپات بولغان.

# «ئىسلام تەلىماتى» مەجمۇئەسى-بۆلۈملەر مۇندەرىجىسى

## بىرىنچى جىلد- «ئىمان ۋە ئىبادەت»


بىرىنچى بۆلۈم: ئىسلام.......................................................................46
ئىككىنچى بۆلۈم: ئىمان.......................................................................67
ئۈچىنچى بۆلۈم: تاھارەتنىڭ بايانى...........................................................293
تۆتىنچى بۆلۈم: ناماز.........................................................................339
بەشىنچى بۆلۈم: زاكات........................................................................527
ئالتىنچى بۆلۈم: روزا ئەھكاملىرى ۋە قائىدە ــ تەرتىبلىرى.................................594
يەتتىنچى بۆلۈم: ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ بايانى.............................................673
سەككىزىنچى بۆلۈم: دۇئا ۋە دۇرۇد...........................................................739


## ئىككىنچى جىلد -«ئەخلاق ۋە ئائىلە»


توققۇزىنچى بۆلۈم: ئىسلامىي ئەخلاق..........................................................31
ئونىنچى بۆلۈم: ئىسلامىي ئائىلە..............................................................184
ئون بىرىنچى بۆلۈم: ئىسلامدىكى ئەۋلات تەربىيىسى.......................................405
ئون ئىككىنچى بۆلۈم: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقى.........................................561
ئون ئۈچىنچى بۆلۈم: كۈندىلىك تۇرمۇشقا ئالاقىدار موھىم ھۆكۈملەرنىڭ بايانى..........710


## ئۈچىنچى جىلد- «قۇرئان ۋە سۈننەت»


ئون تۆتىنچى بۆلۈم: قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت...............................................21
ئون بەشىنچى بۆلۈم: ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى...............................................144
ئون ئالتىنچى بۆلۈم: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شانلىق ھاياتى..........................285
ئون يەتتىنچى بۆلۈم: ئىز باسار تۆت خەلىپە دەۋرى ۋە ساھابىلار ھاياتىدىن ئۆرنەكلەر......510


## تۆتىنچى جىلد- «قانۇن ۋە مەدەنىيەت»


ئون سەككىزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىنىڭ مەنبەسى، پىرىنسىپى ۋە جازالارغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى.....................................................................37
ئون توققۇزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىدىكى ھالال ــھارام مەسىلىلىرىنىڭ بايانى..............141
يىگىرمىنچى بۆلۈم: ئىسلام دىنىدىكى ھۆكۈمدارلىق تۈزۈملىرى..................................380
يىگىرمە بىرىنچى بۆلۈم: ئىسلام مەدەنىيىتى....................................................492
يىگىرمە ئىككىنچى بۆلۈم: مەزھەب ۋە دىنلار ھەققىدىكى مەسىلىلەر...........................632
يىگىرمە ئۈچىنچى بۆلۈم: تەسەۋۋۇفنىڭ بايانى ..............................................655
يىگىرمە تۆتىنچى بۆلۈم: ئىسلامغا قارشى ئېقىملارغا رەددىيە.................................822

# «ئىسلام تەلىماتى» مەجمۇئەسى باپلار مۇندەرىجىسى

# بىرىنچى جىلد- «ئىمان ۋە ئىبادەت»


**بىرىنچى بۆلۈم: ئىسلام................................................46**

بىرىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ماھىيىتى ۋە ئالاھىدىلىكى........................46

ئىككىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرى..........................63

**ئىككىنچى بۆلۈم: ئىمان................................................67**

بىرىنچى باپ. ئىماننىڭ شەرتلىرى ۋە ئالامەتلىرى..........................67

ئىككىنچى باب. ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش...................................73

ئۈچىنچى باب. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش...........................118

تۆتىنچى باب. روھىي ئالەملەرگە ئىمان كەلتۈرۈش.........................154

بەشىنچى باب. ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش.....................162

ئالتىنچى باب. تەقدىر-قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش....................164

يەتتىنچى باپ. بەرزەخى ئالەم ھەققىدىكى بايانلار.............................221

سەككىزىنچى باپ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش.........................243

**ئۈچىنچى بۆلۈم: تاھارەتنىڭ بايانى.........................................293**

بىرىنچى باپ. تاھارەت ئۇقۇمى، پەزىلىتى ۋە پاكىزلىغۇچى نەرسىلەر.............293

ئىككىنچى باپ. تاھارەتنىڭ تۈرلىرى..........................................303

ئۈچىنچى باپ. تاھارەتنىڭ پەرىز، سۈننەت، مۇستەھەب ۋە مەكرۇھلىرى...............310

تۆتىنچى باپ. يۇيۇنۇش يەنى غۇسلى قىلىش توغرىسىدا........................318

بەشىنچى باپ. ھەيز ۋە نىفاس ھۆكۈملىرى.......................................322

ئالتىنچى باپ. ھۆكمى پاكىزلىقنىڭ بايانى.......................................328

**تۆتىنچى بۆلۈم: ناماز................................................339**

بىرىنچى باپ. ناماز ئۇقۇمى ۋە نامازنىڭ پايدىسى..................................339

ئىككىنچى باپ. نامازدىكى خۇشۇ..............................................358

ئۈچىنچى باپ. ئەزان ۋە تەكبىر.............................................365

تۆتىنچى باپ. نامازنىڭ پەرز، ۋاجىپ، سۈننەتلىرى..............................373

بەشىنچى باپ. نامازدىكى ئەدەپلەر، مەكرۇھلار ۋە نامازنى بۇزىدىغان ئامىللار.........399

ئالتىنچى باپ. نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش....................................412

يەتتىنچى باپ. نامازنىڭ تۈرلىرى..............................................429

سەككىزىنچى باپ. نەپلە نامازلار...............................................503

**بەشىنچى بۆلۈم: زاكات................................................527**

بىرىنچى باب. ئىسلام دىنىدىكى زاكات..........................................527

ئىككىنچى باب. زاكاتنىڭ پەرزلىكى............................................539

ئۈچىنچى باب. زاكات كېلىدىغان ماللار..........................................545

تۆتىنچى باب. زاكات بېرىلىدىغان شەخسلەر.......................................572
بەشىنچى باپ. زاكات توغرىلىق سۇئاللارغا جاۋابلار......................................584
**ئالتىنچى بۆلۈم: روزا ئەھكاملىرى ۋە قائىدە - تەرتىپلىرى.................594**
بىرىنچى باب. رامىزان روزىسىنىڭ ھۆكمى، پەزىلىتى، پايدىلىرى..........................594
ئىككىنچى باب. رامىزان ئېيىنىڭ ئىسپاتلىنىشى....................................607
ئۈچىنچى باب. روزىنىڭ ئەھكاملىرى......................................................613
تۆتىنچى باپ. روزىنىڭ تۈرلىرى.........................................................639
بەشىنچى باب. رامىزاندىكى پەزىلەتلىك ۋاقىتلار ھەم ئەمەللەر..........................649
ئالتىنچى باپ. رامىزان توغرىسىدا مۇلاھىزىلىك سۇئال- جاۋاپلار..........................658
**يەتتىنچى بۆلۈم: ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ بايانى...............................673**
بىرىنچى باپ. ھەج سۆزىنىڭ ئۇقۇمى ۋە ھەجنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى...........................673
ئىككىنچى باپ. ھەجنىڭ پەرىز، ۋاجىب، سۈننەتلىرى.......................................679
ئۈچىنچى باپ. ئۆمرە ھەج...........................................................................683
تۆتىنچى باپ. ھەجنىڭ تۈرلىرى.......................................................................686
بەشىنچى باپ. ھەج پائالىيىتىنىڭ جەريانى.......................................................690
ئالتىنچى باپ. ھەجدىكى ئاياللارغا، كىچىك باللارغا، كىسەللەرگە، ۋاكالىتەن ھەج قىلىشقا ، توسۇلۇپ قىلىشقا ئوخشاش ئىشلارنىڭ بايانى...................................................................724
يەتتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش، ۋە ئۇنى زىيارەت قىلىشتىكى قائىدە يوسۇنلار..............................................................................................732
سەككىزىنچى باپ. قۇربانلىققا مۇناسىۋەتلىك مەسىلەر...........................................736
**سەككىزىنچى بۆلۈم: دۇئا ۋە دۇرۇد...................................................739**
بىرىنچى باپ. دۇئا.........................................................................................739
ئىككىنچى باپ. دۇرۇد. . ...................................................................................765
ئۈچىنچى باپ. قۇرئاندىن تاللانغان دۇئالار..........................................................771
تۆتىنچى باپ. ھەدىسلاردىن تاللانغان ئومۇمىي دۇئالار..........................................778
بەشىنچى باپ. ھەدىسلاردىن تاللانغان مۇئەييەن ئىشلار ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئالار............785
ئالتىنچى باپ. كۆز تېگىش ۋە ئۇنىڭدىن ساقلىنىش دۇئالىرى..........................813
يەتتىنچى باپ. سېھىردىن ساقلىنىش ۋە ئۇنىڭدىن شىپا تېپىش ئۇسۇلى.............817
سەككىزىنچى باپ. كۈندىلىك ئىبادەت ئۈچۈن تاللاپ جەملەنگەن دۇئالار.......819

## ئىككىنچى جىلد -«ئەخلاق ۋە ئائىلە»

**توققۇزىنچى بۆلۈم: ئىسلامىي ئەخلاق........................................31**
بىرىنچى باپ. دىن، ئىبادەت ۋە ئەخلاق.......................................................31
ئىككىنچى باپ. ئەخلاق چۈشەنچىسى ۋە ئەخلاقى بۇرچىمىز.................................42
ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاق پەزىلىتى.....................51
تۆتىنچى باپ. ئىسلامىي ئەخلاقنىڭ مەزمۇن دائىرىسى.........................................57

**ئونىنچى بۆلۈم: ئىسلامىي ئائىلە.........................................184**
بىرىنچى باب. ئائىلىنىڭ قۇرۇلۇشى.......................................................184
ئىككىنچى باپ. ئەر خوتۇنلارنىڭ بىر-بىرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرى.............................218
ئۈچىنچى باپ. نىكاھنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە ئۇنىڭ ھىكمىتى..............................231
تۆتىنچى باپ. نىكاھتىن بۇرۇنقى ئىشلارغا مۇناسىۋەتلىك بەزى مەسىلىلەرنىڭ بايانى....242
بەشىنچى باپ. نىكاھنىڭ شەرتلىرى ۋە ئەدەپلىرى...........................................262
ئالتىنچى باپ. ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇشى......................................................296
يەتتىنچى باپ. تالاقنى يولغا قويۇشنىڭ زۆرۈرلىكى ۋە تۈرلىرى...........................314
سەككىزىنچى باپ. تالاقنىڭ شەرتلىرى ۋە شەكىللىرى.........................................327
توققۇزىنچى باپ. تالاقتىن كېيىنكى ئىشلارنىڭ بايانى....................................345
ئونىنچى باپ. ئائىلىگە مۇناسىۋەتلىك باشقا مەسىلىلەرنىڭ بايانى...........................353
ئون بىرىنچى باپ. ئائىلىدىكى مۇناسىۋەت ۋە ئەدەپ- قائىدىلەر..............................380
**ئون بىرىنچى بۆلۈم: ئىسلامدىكى ئەۋلات تەربىيىسى..............................405**
بىرىنچى باپ. ئاتا - ئانىلار ھازىرلاشقا تېگىشلىك ئومۇمىي شەرتلەر...............405
ئىككىنچى باپ. بوۋاقنىڭ تۇغۇلۇشى ۋە تەربىيىسى...........................................421
ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالا تەربىيىلەش ئۇسلۇبلىرى...............429
تۆتىنچى باپ. ئاتا - ئانىغا ياخشىلىق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى قاخشىتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش....................................................................................458
بەشىنچى باپ. بالىغا ئەدەپ ئۆگىتىش.......................................................482
ئالتىنچى باپ. بالىنىڭ ئىسلامىي شەخسىيىتىنى شەكىللەندۈرۈش...........................488
يەتتىنچى باپ. ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت ئۆگىتىش.............................................510
سەككىزىنچى باپ. ئەخلاقنى بەرپا قىلىش.......................................................516
توققۇزىنچى باپ. ھېس- تۇيغۇ ۋە شەخسىيىتىنى بەرپا قىلىش...............................518
ئونىنچى باپ. جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلدۈرۈش.............................................535
ئون بىرىنچى باپ. ئىلمىي ۋە پىكرىي جەھەتتە يېتىلدۈرۈش...............................541
ئون ئىككىنچى باپ. ساغلاملىق ۋە پاكىزلىق جەھەتتىن يېتىلدۈرۈش.......................547
ئون ئۈچىنچى باپ. بالىنىڭ جىنسىي كۆزقارىشىنى توغرىلاش.............................554
**ئون ئىككىنچى بۆلۈم: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقى...........................561**
بىرىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىساد چۈشەنچىسىنىڭ مەنبئى.......................................561
ئىككىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ مەقسىدى..............................................574
ئۈچىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى.......................................589
تۆتىنچى باپ. ئىشلەپچىقىرىش..............................................................594
بەشىنچى باپ. ئىقتىسادىنىڭ مەنبەسى ۋە تارقىلىشى.........................................610
ئالتىنچى باپ. سودا ــ تىجارەتنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە شەرتلىرى...........................626
يەتتىنچى باپ. سودا-سېتىقتىكى ھارام ۋە مەكرۇھ ئىشلارنىڭ بايانى.........................636

سەككىزىنچى باپ. سودىدا مەسلىھەت قىلىۋېلىشنىڭ، مالدىكى ئەيىبنىڭ ۋە قەرزنىڭ بايانى........................................................................................641
توققۇزىنچى باپ. ئىجارىنىڭ بايانى..................................................656
ئونىنچى باپ. رەنە ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى...........................664
ئون بىرىنچى باپ. ھەجر ۋە مۇزارەبەتكە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى................671
ئون ئىككىنچى باپ. سۇغۇرتا ۋە بانكىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى..............677
ئون ئۈچىنچى باپ. ئىسلامدا ئىقتىسادى گۈللىنىش..........................................700
**ئون ئۈچىنچى بۆلۈم: كۈندىلىك تۇرمۇشتا ئالاقىدار موھىم ھۆكۈملەرنىڭ بايانى.................................................................710**
بىرىنچى باپ. ۋەسىيەتنىڭ بايانى.........................................................710
ئىككىنچى باپ. مىراس ئىلمى توغرىسىدا.................................................720
ئۈچىنچى باپ. تاشلىۋېتىلگەن بالا، چۈشۈپ قالغان نەرسە ۋە كۈندىلىك تۇرمۇشتا ئۇچرايدىغان موھىم مەسىلىلەرنىڭ بايانى...................................................731
تۆتىنچى باپ. قەسەمنىڭ بايانى...............................................................741
بەشىنچى باپ. ۋەدىنىڭ (نەزىر) بايانى......................................................749
ئالتىنچى باپ. ۋەقپە قىلىنغان ماللارنىڭ بايانى.............................................752
يەتتىنچى باپ. سوۋغا قىلىشنىڭ بايانى......................................................761
سەككىزىنچى باپ. ئامانەت (ساقلاپ بېرىش)، كېپىل بولۇش، ۋەكىل بولۇش قاتارلىقلارنىڭ بايانى........................................................................................765
توققۇزىنچى باپ. گۇۋاھلىق ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر........................770

## ئۈچىنچى جىلد- «قۇرئان ۋە سۈننەت»

**ئون تۆتىنچى بۆلۈم: قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت....................................21**
بىرىنچى باپ. قۇرئان كەرىم ھەققىدە ئومومى چۈشەنچە...............................21
ئىككىنچى باپ: قۇرئان كەرىمنىڭ پەزىلىتى...........................................32
ئۈچىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمە ۋە تەپسىرلىرى..............................44
تۆتىنچى باپ. تەجۋىد ۋە قىرائەت ئىلمى..................................................55
بەشىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ قوغدىلىش، ساقلىنىش تارىخى باسقۇچلىرى............59
ئالتىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ مۆجىزىلىرى...........................................61
يەتتىنچى باپ. قۇرئاننىڭ قىسسىلىرى.....................................................90
سەككىزىنچى باپ. قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۈچۈن ئىندا ئايەتلىرى................94
توققۇزىنچى باپ. ھەدىس ۋە ھەدىس ئىلمىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر.................118
**ئون بەشىنچى بۆلۈم: ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى......................................144**
بىرىنچى باپ. ھەزرىتى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر.................144
ئىككىنچى باپ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بىلەن زاماندىش ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر........159
ئۈچىنچى باپ. گۈزەل، مۇكەممەل قىسسە بىلەن بايان قىلىنغان پەيغەمبەر، يۇسۇف

ئەلەيھىسسالام ......................................................................180

تۆتىنچى باپ. قۇرئاندا نام - شەرىپى زىكىر قىلىنغان باشقا پەيغەمبەرلەر...............197

بەشىنچى باپ. مۇسا، ھارۇن ۋە خىزىر ئەلەيھىسسالاملار...................................212

ئالتىنچى باپ. مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كەلگەن ئىسرائىل ئەۋلادىغا مەنسۇپ پەيغەمبەرلەر.........................................................................241

يەتتىنچى باپ. زەكەرىيا، يەھيا، ئىسا ئەلەيھىسسالام.................................270

**ئون ئالتىنچى بۆلۈم: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شانلىق ھاياتى.........285**

بىرىنچى باپ. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش ئىمان ۋە ئەقىدىنىڭ تەقەززاسى.........................................................................285

ئىككىنچى باپ. ئەرەپلەرنىڭ جۇغراپىيەلىك ئورنى ۋە ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ئەھۋاللىرى..........290

ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى، ئائىلە كېلىپ چىقىشى ۋە پەيغەمبەرلىكتىن بۇرۇنقى ھاياتى...........................................................298

تۆتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىكى پەيغەمبەرلىك ھاياتى......309

بەشىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنىدىكى ھاياتى.........364

ئالتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى ۋە سۈپەتلىرى........500

**ئون يەتتىنچى بۆلۈم: ئىز باسار تۆت خەلىپە دەۋرى ۋە ساھابىلار ھاياتىدىن ئۆرنەكلەر..................................................................................510**

بىرىنچى باپ. ئىزباسار تۆت خەلىپىنىڭ قىسقىچە ئىجتىمائى ھايات كۆرۈنۈشى.......................511

ئىككىنچى باپ. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى ۋە بۇ دەۋردىكى جىھادلار....516

ئۈچىنچى باپ. ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى ۋە بۇ دەۋردىكى جىھادلار.............535

تۆتىنچى باپ. ھەزرىتى ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى ۋە بۇ دەۋردىكى پەتىھلەر...........566

بەشىنچى باپ. ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى ۋە بۇ دەۋردىكى ھەركەتلەر...........585

ئالتىنچى باپ. جەننەت بىلەن خۇش بىشارەت بېرىلگەن ئون ساھابە...................604

يەتتىنچى باپ. ئەھلى بەيتىنىڭ ۋە ئۇمۇل مۇئمىنىنلەرنىڭ پەزىلەتلىرى....616

سەككىزىنچى باپ. باشقا ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ پەزىلەتلىرى.....637


## تۆتىنچى جىلد- «قانۇن ۋە مەدەنىيەت»


**ئون سەككىزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىنىڭ مەنبەسى، پىرىنسىپى ۋە جازالارغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى.......................37**

بىرىنچى باپ. ئىسلام قانۇنىنىڭ ئاساسىي مەنبەلىرى...........................................37

ئىككىنچى باپ. ئىسلامدىكى شەرئى زۆرۈرىيەت نەزىرىيەسى...................................45

ئۈچىنچى باپ. زامان، ماكان، شارائىتقا قاراپ پەتۋانىڭ ئۆزگىرىشى.......................86

تۆتىنچى باپ. ئىسلام دىنىدىكى جازالارنىڭ بايانى..........................102

**ئون توققۇزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىدىكى ھالال -ھارام**

مەككە مۇكەررەمەگە كىرىش.......................................................698
مەككە ۋە ھەرەم مەسجىدنى كۆرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا.........................698
ھەرەم مەسجىدىگە كىرىش......................................................699
كەئبىنى تاۋاب قىلىشتا ئوقۇلىدىغان دۇئا.......................................700
تاۋاپ قىلىش........................................................................700
رۇكنى يەمانى بىلەن ھەجەرۇلئەسۋەد ئارىلىقىدا ئوقۇلىدىغان دۇئا................703
زەمزەم سۈيىدىن ئىچىش..........................................................705
سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىش.......................................705
سافا ـ مەرۋىدە توختىغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا......................................705
ئەرافاتقا مېڭىش..................................................................708
ئەرافات.............................................................................708
ئەرەفاتتا ئوقۇلىدىغان دۇئا........................................................709
ئەرافاتتىن مۇزدەلىفىگە كېلىش................................................710
كېچىدە مۇزدەلىفىدە قۇنۇش.....................................................710
مىناغا قاراپ مېڭىش..............................................................713
تاش ئېتىش.........................................................................713
تاشنى ئاتىدىغان ۋاقىتلار..........................................................714
مال بوغۇزلاش......................................................................715
چېچىنى چۈشۈرۈش ياكى قىسقارتىش...............................................715
زىيارەت تاۋاپىنى قىلىش.........................................................716
مىنا كۈنلىرى.......................................................................717
خوشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلىش.....................................................718
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەجىنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ بايانى...................720
**ئالتىنچى باپ. ھەجدىكى ئاياللارغا، كىچىك بالىلارغا، كىسەللەرگە، ۋاكالەتەن ھەج قىلىشقا ، توسۇلۇپ قىلىشقا ئوخشاش ئىشلارنىڭ بايانى..........................724**
ھەجنىڭ ئاياللارغا خاس ھۆكۈملىرى..............................................724
ھەجنىڭ كىچىك بالىلارغا خاس ھۆكۈملىرى......................................725
كېسەل ئادەمنىڭ ھەجىنىڭ بايانى...............................................726
باشقىلارنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشنىڭ ھۆكمى..................................727
يولدا توسۇلۇپ قېلىشنىڭ بايانى................................................730
يولدا توسۇلۇپ قالغان ئادەمنىڭ ئېھرامدىن قانداق چىقىدىغانلىقىنىڭ بايانى...............731
**يەتتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش، ۋە ئۇنى زىيارەت قىلىشتىكى قائىدە يوسۇنلار..........................................732**
**سەككىزىنچى باپ. قۇربانلىققا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر........................736**
قۇربانلىقنىڭ تۈرلىرى.............................................................736
قۇربانلىق قىلىنىدىغان ماللار ۋە ئۇلارنىڭ سۈپىتى..............................736

قۇربانلىقتا يارىمايدىغان ۋە يارايدىغان ئۈزۈرلۈك ماللار.........................................737
ھايۋانلارنىڭ قۇربانلىقتا كېسىلىشى ئۈچۈن توسقۇن بولالمايدىغان ئەيىبلەر............737
قۇربانلىقنىڭ گۆشىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر.........................................737
**سەككىزىنچى بۆلۈم. دۇئا ۋە دۇرۇد..............................739**
**بىرىنچى باپ. دۇئا..............................................................739**
دۇئانىڭ تونۇشتۇرۇلىشى......................................................................739
دۇئانىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى............................................................739
دۇئانىڭ پەزىلىتى...........................................................................741
دۇئا ئىجابەت بولۇشىنىڭ شەرتلىرى........................................................742
دۇئانى تەرك ئېتىشنىڭ گۇناھى.............................................................744
دۇئانىڭ ئەدەبلىرى..........................................................................745
دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئەۋزەل ۋاقىتلار..........................................753
دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئۇلۇغ جايلار..............................................760
دۇئا سەۋەبتىن بىھاجەت قىلالامدۇ؟..........................................................762
دۇئا تەقدىرنى بىكار قىلىۋېتەلەمدۇ؟.........................................................762
دۇئا بىراۋنىڭ ۋاستىسىگە مۇھتاجمۇ؟.......................................................763
**ئىككىنچى باپ. دۇرۇد. ...............................................................765**
دۇرۇدنىڭ مەنىسى ۋە بۇيرۇلىشى............................................................765
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى......................................766
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئەيتمىغان ئادەمنىڭ سۈپىتى................................767
ئەڭ ئەۋزەل دۇرۇد قايسى؟...................................................................768
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرۈشنىڭ پەزىلىتى.....................................770
**ئۈچىنچى باپ : قۇرئاندىن تاللانغان دۇئالار...........................................771**
ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى............................................................771
نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى..............................................................772
ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى........................................................772
مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى............................................................773
ئەسھابۇلكەھفنىڭ دۇئاسى....................................................................773
ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى...........................................................773
سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى........................................................773
يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى............................................................773
زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى..........................................................773
پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق دۇئاسى.............................................................774
مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇئالىرى...........................................................774
ساھابىلارنىڭ دۇئالىرى......................................................................774

ئىلىمدە تۇشقانلارنىڭ دۇئاسى..................................................775
تەقۋادارلارنىڭ دۇئالىرى....................................................................775
سەبىرلىك مۆمىنلەرنىڭ دۇئاسى..................................................775
ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى...............................................776
ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇرىتلىرىنىڭ دۇئاسى...............................776
يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى.............................................776
پەرىشتىلەرنىڭ دۇئاسى.....................................................................776
ئومۇمي مۆمىنلەرنىڭ دۇئالىرى...................................................776
**تۆتىنچى باپ. ھەدىسلاردىن تاللانغان ئومۇمي دۇئالار.................................778**
**بەشىنچى باپ. ھەدىسلاردىن تاللانغان مۇئەييەن ئىشلار ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئالار.............785**
قەرزدىن قۇتۇلۇش دۇئاسى.........................................................785
جىن شەيتانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن پانا تىلەپ ئوقۇيدىغان دۇئا.........................787
مەخلۇقاتلارنىڭ شەررىدىن پانا تىلەپ ئوقۇيدىغان دۇئا......................................788
ئەتىگەن - ئاخشامدا، ئېيتىلىدىغان دۇئا ۋە زىكرىلەر.........................................789
ئۇخلاشتىن بۇرۇن ئوقۇيدىغان دۇئا...........................................................793
كىچىسى ئويغىنىپ كەتكەندە ئوقۇيدىغان دۇئا........................................797
چۈچۈپ ئويغىنىپ كەكلتندە ئوقۇيدىغان دۇئا.........................................................798
ئۆيدىن چىققاندا ئوقۇيدىغان دۇئالار..........................................................798
مەسجىدكە كىرگەندە ئوقۇيدىغان دۇئالار.....................................................799
بىرەر سورۇندا ئولتۇرغاندا ۋە ئايرىلغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا...................................799
سەپەرگە ئاتلانغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا..........................................................801
سەپەردە ئوقۇيدىغان دۇئا.........................................................................802
سەپەردىن قايتقاندا ئوقۇيدىغان دۇئا........................................................803
سەپەرگە ئۇزاتقۇچىلارنىڭ ئوقۇيدىغان دۇئاسى...........................................803
بىرەر ئورۇنغا چۈشكەندە ئوقۇيدىغان دۇئا....................................................804
چول باياۋاندا ئوقۇيدىغان دۇئا...................................................................804
قورقۇنۇچتا قالغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا...........................................................804
باشقا كۈن چۈشكەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا......................................................805
يىگەن ئىچكەندە ئوقۇلدغان دۇئا...............................................................805
تاماقتىن كىيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا.............................................................807
يېڭى كىيىم كەيگەندە ئوقۇلدغان دۇئا........................................................808
قۇلاق غۇڭۇلدىغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا...........................................................809
يېڭى ئاينى كۆرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا.......................................................809
بوران ۋە شامال چىققاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا...................................................809
چۈشكۈرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا..................................................................810
ھاجەتخانىغا كىرىشتە ئوقۇلىدىغان دۇئا.......................................................810

هاجەتخانىدىن چىققاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا..........................................810
تەشەھھۇدتىن كېيىن ۋە سالام بېرىشتىن بۇرۇن ئوقۇلىدىغان دۇئالار...........................811
تويى تەبرىكلەشتە ئوقۇلىدىغان دۇئا..................................................811
خوتۇن ياكى خىزمەتچى ياكى ئۇلاغ ئالغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا.................................811
ئەر ـ ئايال يېقىنچىلىقىدىن ئىلگىرى ئوقۇلىدىغان دۇئا.......................................811
مەجلىستىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا..................................................812
ياخشىلىق قىلغان كىشى ئۈچۈن قىلىنىدىغان دۇئا.............................................812
قاتناش قۇراللىرىغا چىققاندا ئوقۇلىدىغا دۇئا.........................................812
مېھماننىڭ ساھىبخان ئۈچۈن ئوقۇيدىغان دۇئاسى.............................................812
كېسەل يوقلىغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا..................................................812
بىرەر يېرى ئاغرىغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا.............................................813
ياشاشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن بىمارنىڭ دۇئاسى.............................................813
مال بوغۇزلىغاندا ئېيتىلىدىغان تەكبىر.............................................813
**ئالتىنچى باپ. كۆز تېگىش ۋە ئۇنىڭدىن ساقلىنىش دۇئالىرى..........................813**
كۆز تېگىشنىڭ دەلىلى.......................................................................813
قۇرئاننىڭ، مۆئمىنلەر ئۈچۈن شىپا ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى..........................................814
قۇرئان كەرىمدىن شىپالىق ئىزدىگۈچىنىڭ شەرتلىرى..............................................814
كۆز تېگىشتىن ساقلىنىشنىڭ چارىلىرى..................................................815
كۆز تەگكەندىن كېيىن ئۇنى قايتۇرۇش چارىلىرى.........................................816
**يەتتىنچى باپ. سېھىردىن ساقلىنىش ۋە ئۇنىڭدىن شىپا تېپىش ئۇسۇلى.............817**
سېھىر قىلىنىشنىڭ دەلىلى..................................................................817
سېھىردىن ساقلىنىش چارىلىرى................................................................818
سېھىردىن شىپا تېپىشنىڭ چارىلىرى........................................................818
**سەككىزىنچى باپ. كۈندىلىك ئىبادەت ئۈچۈن تاللاپ جەملەنگەن دۇئالار........819**
قۇرئان كەرىمدىن تاللانغان دۇئالار.........................................................819
ھەدىس شەرىفتىن تاللانغان دۇئالار.............................................................823
ئىلىم ئەھلىنىڭ دۇئالىرى.......................................................................829
ئەھلى سالىھلارنىڭ دۇئاسى..................................................................830
قۇرئان كەرىمنى تامام قىلغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئالار..................................835

# بىرىنچى جىلدنىڭ مۇقەددىمىسى

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

الحمد لله ربّ العالمين. والعاقبة للمتقين. والصلاة و السلام على خاتم المرسلين. وأفضل الخلق أجمعين. و على آله و أصحابه والتّابعين لهم بإحسان إلى يوم الدين.

جىمى ھەمدۇ سانا ۋە گۈزەل مەدھىيەلەر ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا خاستۇر. دۇرۇد ۋە سالاملىرىمىز پۈتۈن ئەھلى جاھانغا رەھمەت، يولباشچى، شاپائەتچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەدۇن سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بولسۇن. ئۇنىڭ ئەھلى بەيتىگە، ساھابە كىراملىرىغا مەڭگۈلۈك دۇئايى سالاملار بولسۇن. ئامىن!

ئىنسانىيەت تۇرمۇشى، پەقەت توغرا قىممەت قارشىنىڭ يېتەكلىشى، كونتروللىقىدا بولغاندا ئاندىن ساغلام تەرەققى قىلالايدۇ ۋە يۈكسىلەلەيدۇ. توغرا قىممەت قارشى پەقەت توغرا ئېتىقادتىن ھاسىل بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە ھازىر ئىنسانلارنىڭ قىممەت قارشىنىڭ توغرا بولماسلىقى تېگى تەكتىدىن ئېيتقاندا بۇ دۇنيادا ياشاشتىكى مۇددىئانى بىلمىگەنلىكىدە، يەنى ئاللاھنىڭ بىز ئىنسانلارنى يارىتىشتىكى ھېكمىتىنى چۈشەنمىگەنلىكىدە.

بۈگۈنكى ئىلىم-پەننىڭ تەرەققىياتى كىشلەرنىڭ ماددى تۇرمۇشىنى يۈكسەكلىككە كۆتۈرگەن بولسىمۇ، لېكىن ماددىزىمچىلارنىڭ روھىيىتىنى قۇپقۇرۇق قالدۇرۇش بىلەن بىرگە تېخىمۇ رەزىللەشتۈرىۋەتتى. ئىسلام پەن-تېخنىكا نەتىجىلىرىنى قوللاپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنى ئىنسانلارنىڭ موھىم ۋەزىپىسى دەپ بېكىتتى. چۈنكى ئاللاھ زېمىننى گۈللەندۈرۈش ۋە ئورۇنباسارلىقنى ئىنسانلارغا بۇرچ سۈپىتىدە يۈكلىگەن ھەمدە ئىسلام ئۇنى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنىڭ (بويسۇنۇشنىڭ) شەكىللىرىدىن بىرى ھەم ئىنسانىيەتنىڭ مەۋجۇتلىقىنى بىلدۈرۈشنىڭ ئۇسۇلى دەپ قارايدۇ.

ئىسلام دىنى، ئىنسانىيەتنى ئۆزىنىڭ تەربىيەتچىسى بولغان ئاللاھ تەرەپكە قايتۇرىدۇ. ئىنسانىيەت ئۆزىنىڭ مەۋجۇدلىقى ۋە ھاياتىنى ئاللاھدىن قوبۇل قىلغىنىدەك، ئۆزىنىڭ ئۆلچىمى ۋە قىممەت قاراشلىرىنى ئۇنىڭدىن قوبۇل قىلىدىغان بىر دىنبىر كۈچ قىلىدۇ. شۇنداقلا كىشلەر بۇ دۇنياغا ئۇنىڭ ئىرادىسى بىلەن كېلىپ ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقاندەك، مۇئامىلە ۋە مۇناسىۋەت ئىشلىرىدىمۇ ئۇنىڭ تەرىپىگە قايتىدۇ.

ئىسلام دىنى كىشلەرنى ئاللاھقا تۇتاشتۇرىدىغان بىردىن-بىر ئالاقىنى مۇقەررەرلەشتۈرىدۇ. بۇ ئالاقە ئۈزۈلسە، كىشلەر ئوتتۇرسىدىكى مۇناسىۋەت ئۈزۈلۈپ دوستلۇق ئالاقىسى يوقايدۇ. ئىسلام دىنى ئىسلام تۈزۈمىدىن ئىبارەت بىرلا تۈزۈمنىڭ ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭدىن باشقا ھەر قانداق تۈزۈمنىڭ جاھالەت تۈزۈمى ئىكەنلىكىنى بېكىتىدۇ. شۇنداقلا ئاللاھنىڭ شەرىئىتى (قانۇنى) دىن ئىبارەت بىرلا شەرىئەتنىڭ مەۋجۇدلىقىنى، ئۇندىن باشقا بارلىق قانۇنلارنىڭ كىشلەر خىيالىغا تايىنىپ تۈزۈۋالغان سەپسەتە ئىكەنلىكىنى مۇقەررەرلەشتۈرىدۇ.

ئىسلام دىنى يۇقىرقىدەك ئۈتكۈرلۈك ۋە كەسكىنلىككە ئىگە، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ئىنسانىيەتنى زېمىن، تۇپراق، ۋەتەن، مىللەت مۇناسىۋەتلىرىدىن قۇتقۇزۇپ، ئىنسانلارچە

مۇناسىۋەت ئورنىتىشقا ئېلىپ چىقتى. شۇڭا ئاللاھنىڭ شەرىئىتى يۈرگۈزۈلگەن ۋەتەنلا مۇسۇلمانىنىڭ ۋەتىنىدۇر. بىر مۇسۇلمان بىلەن ئۇ ۋەتەن ئاھالىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەت ئاساسىدا ئورنىتىلىدۇ.

مۇسۇلمانىنىڭ تەۋەلىكى ئۇنىڭ ئەقىدىسى بولۇپ، ئۇ ئەقىدە ئۇ مۇسۇلماننى ئىسلام دۆلىتىدىكى مۇسۇلمانلار گەۋدىسىنىڭ بىر ئەزاسى قىلىدۇ ھەمدە ئاللاھقا بولغان ئېتىقادتىن ئېتىلىپ چىققان ئۇرۇغ-تۇققانچىلىق مۇناسىۋىتىلا مۇسۇلمانىنىڭ مۇناسىۋىتى بولىدۇ. مۇسۇلمان بىلەن ئۇنىڭ ئائىلىسى ئارىسىدىكى ئالاقە مانا مۇشۇنداق ئورنىتىلىدۇ. بىراق ئەقىدە ئوخشاشماسلىقى، بالىنى ئاتا-ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشتىن توسۇپ قالمايدۇ. ئەگەر ئاتا-ئانا ئىسلامغا قارشى ھەرىكەتلەردە بولۇپ قالسا، ئۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت شۇئان ئۈزۈلىدۇ.

مانا بۇ ئىسلام، پەقەت مۇشۇلا ئىسلام... ئىسلام دېگەن ئېغىزدىلا ئېيتىپ قويىدىغان قۇرۇق سۆز ئەمەس، ئىسلام زېمىنىدا تۇغۇلىشمۇ ئەمەس، ئىسلام نامىنى كۆتۈرۈۋېلىشمۇ ئەمەس. شۇنىڭدەك ئىسلام، ئىسلام ئائىلىسىدە تۇغۇلۇپ، ئۇنىڭغا مىراسخورلۇق قىلىشمۇ ئەمەس. ئىسلام دىنى ئىنسانىيەتنى تۆۋەندىكى ئالەمدىن كۆتۈرۈپ ئۈستۈنكى ئالەمگە تۇتاشتۇردى. ھايۋانلار تەبىقىسىدىن ئايرىپ ئىنسانلار تەبىقىسىگە ئېلىپ چىقتى. جاھالەت قاراڭغۇلۇقىدىن قۇتقۇزۇپ ئىسلام نۇرىغا باشلىدى.

ئىسلام ئېلىپ كەلگەن ئېتىقاد، كائىناتنىڭ ئاقىۋەت ۋە ھەقىقىتىنى تونۇشتىكى ئەڭ مۇكەممەل شەكىلدۇر. بىز، بۇ خىل ئېتىقاد بىلەن دۇنيادىكى تاغدەك دۆۋىلىنىپ كەتكەن دۇنيا قاراش، ئەقىدە مەزھەبلىرىنى سېلىشتۇرغان ۋاقتىمىزدا بىز ئۇلارنىڭ قەدىمكى ۋە ھازىرقى پەلسەپىسىدىن كەلگەن بولسۇن ياكى بۇددا چوقۇنۇش ئەقىدىلىرى ۋە بۇرىۋېتىلگەن ئىلاھى ئايەتلەر (ئىنجىل، تەۋرات) ياكى ماتېرىيالىزىم تەلىماتلىرىنىڭ نۇقتىئىنەزەرلىرىنى مەنبە قىلغان بولسۇن، بىز بۇ نۇرلۇق، ئىخچام، ماس، مۇكەممەل ئېتىقادنى ئاشۇ كىشلەر تۈزگەن ئىدىيە چىرىندىلىرى ۋە سەپسەتىلىرى بىلەن سېلىشتۇرغان ۋاقتىمىزدا، سىز ئۇنى ئىلگىرى تونۇپ باقمىغاندەك ئىسلام دىنىنىڭ ئۇلۇغلىقى گەۋدىلىنىپ چىقىدۇ. شۈبھىسىزكى بۇ نۇقتىنى تونۇپ يەتكەن كىشى غالىپتۇر، تەڭداشسىزدۇر. ئۇنىڭ ھاياتىنى، بارلىق ۋەقە ۋە ئادەملەرنى ئۆلچەشتىكى ئۆلچىمى ئەڭ ئىلغار. ئۇنىڭ ئېتىقادى، ئىسلام ئېلىپ كەلگەن ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرىگە بولغان تونۇشىدىن كەلگەن. كىچىككىنە يەر شارىدىن ئەمەس بەلكى كائىنات ئالىمدە مەۋجۇد بولغان تونۇشىدىن كەلگەن، تەبىئىيكى بۇ خىل ئېتىقاد مۆئمىنگە ھېلقى رەڭگارەڭ كىشلەر ئۆزى پەيدا قىلغان قىممەت قارشىدىن تېخىمۇ ئەۋزەل، تېخىمۇ مۇقىم قىممەت قارشى ئاتا قىلىدۇ.

ئەقىدىنى سۈزۈكلەشتۈرۈپ ئاللاھ بىلەن بولغان ئالاقىنى كۈچەيتىش كېرەك. چۈنكى ئەقىدە ئىنسان ئۈچۈن ھەقىقى ھايات ھېسابلىنىدۇ، ئۇ ئىنسان ھاياتىدا كەم بولسا بولمايدىغان ئەڭ موھىم نەرسىدۇر. ئۇ ئىنسانىنىڭ ھايات سەپىرىنى توغرا يولغا يۈزلەندۈرۈپ تۈرغۈچى ئاساسلىق ئېنېرگىيە سانىلىدۇ. ئۇ ئەخلاق ۋە ئىستىل ئۆلچىمىدۇر. ئىنسان ساغلام ئەقىدە ئارقىلىق ھايات نىشانىنى تۈزلىيەلەيدۇ. شۇ سەۋەپتىن دۇنيا ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ غايىسىگە ئايلىنىپ قالمايدۇ ۋە ئۇنى ھەقىقى ھاياتى بولغان ئاخىرەتتىن مەشغۇل قىلىپ قويمايدۇ. ئەقىدە ئىنسانىنىڭ كۆڭلىدە،

ۋىجداندا ياخشىلىق ئېنېرگىيەلىرىنى، گۈزەل ئىشلارنى ۋە پەزىلەتلىك ئەخلاقلارنى ئېتىلدۇرۇپ چىقىپ، ئۇ ئىنساننى ماددى ۋە مەنىۋى تەرەپتىن يۇقرى سەۋىيەگە ئۆرلەشكە، تەرەققى قىلىشقا ئۈندەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇئمىن ئىنسان روھلۇق ۋە ئاكتىپ پائالىيەتچان بولۇپ قىسقىغىنە مۇددەت ئىچىدە، ئازغىنە كۈچ بىلەن غايەت زور نەتىجىلەرنى-ئاللاھ بىلەن مەدەت تىلىگەن، ئۈمىدسىزلىك ياكى ئاجىزلىقنى ھىس قىلمىغان ھالەتتە، ۋۇجۇتقا ئېلىپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ھاياتى قىسقا بولسىمۇ تەشۋىقات ساھەسى، جىھاد ساھەسىدە كۆزگە كۆرۈنەرلىك مەھسۇلاتلار بىلەن توشاق بولىدۇ. ساغلام ئەقىدە ئىنسانغا سەۋرچانلىق، چىداملىق ۋە ئىرادە ئاتا قىلىدۇ. ئەقىدە ئىنساننىڭ ۋىجدانى تەربىيىنى توشقۇزۇپ، ئۇسسۇزلىقنى قاندۇرۇپ، ئۇنى توغرا يولغا باشلايدۇ.

ئەقىدە مەدەنىيەت قۇرۇلۇشىنىڭ ئاساسى ۋە قەلبلەرنىڭ ئاچقۇچىدۇر. ئۇ ئىنساندىكى يوشۇرۇن كۈچلەرنى ھەركەتلەندۇرۇش رولىغا ئىگە. ئۇ پارچىلىنىپ كەتكەن كۈچلەرنى بىرلىككە كەلتۈرۈپ، قارمۇ-قارشى ھالەتتىكىلەرنى كېلىشتۈرۈپ، ھەممىسنى بىر يۆنۈلۈشكە چاقىرىدۇ. ئەقىدە ساپ بولغاندا، ئاللاھ ئۇ كىشىگە زېمىندا ماكىدىغان نۇر ئاتا قىلىدۇ، ئۇنىڭغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى ئۆگىتىدۇ ۋە ئۇ ئادەمدىن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىلىرىنى توسۇپ قالىدۇ. ئەقىدىلىك ئىنسان خاتىرجەملىك ۋە مەنىۋى راھەت بىلەن ھوزۇرلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا:

[الَّذِينَ آمَنُواْ وَتَطْمَئِنُّ قُلُوبُهُم بِذِكْرِ اللّهِ أَلاَ بِذِكْرِ اللّهِ تَطْمَئِنُّ الْقُلُوبُ (28)]

« (تەۋبە قىلغانلار) ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىللىرى اللهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار اللهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ » دېدى. (رەئدە سۈرىسى 28 -ئايەت)

ئەقىدە ئىنساننىڭ ئىددىيىسى، ئىستىلى، ئەمىلى ۋە ئالاقە نەزىرىيەلىرىنىڭ ھەممىسىدە چوڭقۇر ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ. ئۇ مەدەنىيەتنىڭ ئوخشىماسلىقىدىكى ئاساستۇر. ئۇ ئىنسان ھاياتىدىكى بۇ موھىم جىددى خىزمەتنى ئورۇنلاش ئۈچۈن ئاساسلىق مەركىزى كىرىش ئېغىزىدۇر. ئەقىدە ئىسلاھاتى پىكرى، مەنىۋى ۋە ئەخلاقى ساھەلەردە تەرەققىيات قۇرۇلۇشىنىڭ ھۇلىدىن ئىبارەت. ئەگەر ئەقىدىدە ئازراق ئەيىپ-نوقسان تېپىلسا، ئۇنىڭ تەسرى ئىنساننىڭ نەپسىدە، پىكرىدە، ئىستىلىدە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئالاقىلىرىدە كۆرۈنىدۇ. ئەقىدە تارىختىن بۇيان ئۆزگەرتىش ۋە ئىسلاھات ھەركىتى نەزىرىيىسىنىڭ ئاساسلىق بۆسۈش ئېغىزى بولۇپ كەلمەكتە.

مۆئمىن ئىنسان ئاللاھقا تايانغان ۋاقتىدا نېمىدىن ئىككىلەنسۇن! ئۇ ئاللاھنىڭ ھىمايىسىدە تۇرۇپ نېمىدىن قورقسۇن؟ دىنى ئەقىدىسى بىلەن پەخىرلىنىدىغان مۇسۇلمان كىشى ئۇرۇشقا "ئىسلام چوقۇم غەلبە قىلىدۇ "دېگەن ئاڭ بىلەن كىرەلەيدۇ. ئاللاھ كىم بىلەن بىللە بولسا، ئۇ ئىنسان ھەر قانچە قىيىنچىلىقتا قالسىمۇ ئاللاھدىن باشقا بىرسىگە ئېھتىياجى بارلىقنى ھىس قىلمايدۇ. ئاللاھ ئۇنىڭ ئەھۋالىنى بىلىپ تۇرغۇچى زاتتۇر. ئۇ ئۇنى قىيىنچىلىقتىن قۇتقۇزۇۋېلىشقا قادىردۇر. ھەقىقى پاك ئەقىدىلىك ئىنسانغا شەك- شۈبھە، ۋەسۋەسە، ئىككىلىنىش ۋە داۋالغۇش ياكى غەم قىلىش دېگەندەك ئىشلار ھەرگىزمۇ تەسىر كۆرستەلمەيدۇ. بىز بۇ تەسەۋۋۇرغا كەلگەن ۋاقتىمىزدا ئەلۋەتتە ۋىجدانىمىز تىترەپ، ھىس -تۇيغۇلىرىمىز ئۇنىڭ

بىلەن ماسلىشىدۇ. ئۇ تەسەۋۋۇرنىڭ ئۇقۇمى ئەزالىرىمىزدا كۆرۈنىدۇ ۋە ئۇنىڭ تەسىرى ئەمەلى ھاياتىمىزدىمۇ ئىزھار بولىدۇ. ئەقىدىنىڭ ساغلام بولىشى مۇسۇلمان شەخس، ئاالھىدە ئېتىبارغا ئېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسساالام بۇ ھەقتە مۇنداق دىگەن:

6092/3647 ـ أبو سعيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((من رضي بالله ربًا وبالإسلام دينًا وبمحمدٍ رسولاً وجبت له الجنة)). فعجب لها أبو سعيدٍ فقال: أعدها علي يا رسول الله فأعادها عليه، ثم قال: ((وأخرى يرفع الله بها العبد مائة درجةٍ في الجنة ما بين كل درجتين كما بين السماء والأرض)) قال: وما هي يا رسول الله؟ قال: ((الجهاد في سبيل الله، الجهاد في سبيل الله، الجهاد في سبيل الله))* مسلم (1884)، النسائي 6/19 – 20.

6092/3647 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەبۇ سەئىد! كىمكى پەرۋەردىگارىنىڭ اللە، دىنىنىڭ ئىسلام، پەيغەمبىرىنىڭ مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بولغانلىقىدىن مەمنۇن بولسا، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولىدۇ، دېدى. مەن بۇ سۆزدىن ھەيران قېلىپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ سۆزنى ماڭا قايتا ئېيتىپ بەرسەڭ، دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايتا ئېيتىپ بەردى. ئاندىن: يەنە بىر ئەمەل باركى، بەندىنىڭ جەننەتتىكى دەرىجىسى ئۇ ئەمەل بىلەن يۈز دەرىجە كۆتۈرۈلىدۇ. ھەربىر دەرىجىنىڭ ئارىلىقى ئاسمان زېمىنىنىڭ ئارىلىقىدەك كېلىدۇ، دېدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ قايسى ئەمەل؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە يولىدا جىھاد قىلىشتۇر، اللە يولىدا جىھاد قىلىشتۇر، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 1884)

ئىمان دېگىنىمىز پەقەتلا تىل بىلەن دەپلا قويسا بولىدىغان، قول بىلەن قىلىپ قويسىلا ئاياغلىشىدىغان، زېھنى بىلەن چۈشۈنۈپ قويسىلا بولىدىغان بىر ئىش ئەمەس. ئىمان ھەقىقەتتە كۆڭۈلنىڭ چوڭقۇرىغا چۆكىدىغان، ئىرادىنى كۈچلەندۈرۈپ، ۋىجداننى قوزغايدىغان مەنىۋى ئوزۇق. ئەقىدە ئىنساننى ئەمەل ۋە ھەرىكەتكە ئېنتىلدۇرىدۇ. قەلىب ئىماننىڭ تەمىنى تېتىپ، ئىمان كۆڭۈلدە رەسمى يەرلەشكەن ۋاقتىدا، ئىمان ئۆز ھەقىقىتىنى ئەزالاردا، كىشىلىك دۇنيادا ۋە ئەمەلى ھاياتتا كۆرستىشكە باشلايدۇ. ئەقىدە ھەقىقەتنىڭ چوغى، ئىماننىڭ مەشئىلىدۇر. ئۇ دىلغا ئورۇنلاشقان ۋاقتىدا، كاپىرلارنىڭ بايرىقى لەپىلدەۋاتقان، ئىماننىڭ مۇنارى تۆۋەنلىشىپ كەتكەن، پاساتچىلىق ۋە رەزىللىك يامراپ كەتكەن مۇنداق پەيتتە ئادەمنى شۈك تۇرغىلى قويمايدۇ. ئۇ ئىنساننى موتۇردەك ھەركەتلەندۈرۈپ تۇرىدۇ.

تەشۋىقاتچىنىڭ پۈتۈن ھاياتى، ئىمكانىيىتى، كۈچى ئىسلامغا يۈزلەندۈرىلىشى، ئىسلام بايرىقىنىڭ يوقۇرى كۆتۈرلىشگە ئىشلىتىلىشى تەلەپ قىلىنىدۇ. ئەقىدە، جانلىق ياش دىللارنى، ئۇچقۇنداپ تۇرغان جەسۇر قەلبلەرنى ۋە يوقۇرىغا ئېنتىلىدىغان ئارزۇ ـ ئۇمىدى يوقۇرى روھلارنى تەربىيلەپ چىقىدۇ. ئىسلام ئەقىدىسى ئىنسانغا نىسبەتەن سۇ بىلەن ھاۋا زۆرۈر بولغاندەك لازىم بولىدۇ. ئىنسان ئەقىدىسىز بولسا ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىنى يوقاتقان ھالدا يوقلاڭ نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ.

راستچىل ئەقىدە بىلەن ئىمان مەدەنىيەت بەرپا قىلالايدۇ، ئۇممەتلەرنى تۈزىيەلەيدۇ،

نىزاملارنى تۈرغۈزۈپ، ئىنسانىيەت جەمىيىتىنى تەرەققى قىلدۇرىدۇ. ھەقىقى ئىماننىڭ ئالدىدا ھېچقانداق نەرسە توسالغۇ بولۇپ تۇرىۋالالمايدۇ. تارىختىكى ھادىسىلەر، پىداكارلىقلار ۋە قۇربان بېرىشلەرنىڭ ئاساسى ئىمان ئىدى. ئىمان ۋە قۇربان بېرىش مەسىلىسى مۆمىنلەرنىڭ كۆڭلىدە خۇرسەنلىك بىلەن قوبۇل قىلىنىدىغان لەززەتكە ۋە نېئمەتكە ئايلىنىدۇ. تەشۋىقاتچىلارنىڭ تارىخى شۇنىڭغا دەلىل بولالايدۇ.

ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ تەقەززاسى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىسلام بايرىقى ئاستىغا ئۇيۇشىشىدۇر. ئىسلام ئەقىدىسى، سەلبى تەسىر كۆرسەتمەيدىغان ئىجابى ئەقىدە بولۇپ دۈشمەنلەرگە تەسلىم بولۇشنى رەت قىلىدۇ. ئەقىدىنىڭ ئورنى قەلب بىلەن ئەمەلى ھاياتتۇر. دىن دۈشمەنلىرى بۇنى ئوبدان بىلگەنلىكى ئۈچۈن ئەقىدىنى ھەر خىل ئۇسۇللار بىلەن بۇزۇشقا ئۇرۇنۇپ باقىدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ھىلىسى ئەمەلگە ئاشمايدۇ.

مۇسۇلماندىكى چوڭقۇر ئىمان، ئۇ كىشى ھەر قانچە خاپىلىق ياكى قىيىنچىلىقتا قالسىمۇ تەۋرەپ قالمايدۇ. كاپىرلار پۈتۈن دۇنيانى بېسىۋېلىپ، ئۇ ئىماندا يالغۇز قالسىمۇ مۇستەھكەم تۇرىۋېرىدۇ. ئىنساندا مانا مۇشۇنداق مۇكەممەل، مۇستەھكەم ئەقىدە تىكلەنگەندىن كىيىن، بۇ ئەقىدە ئىنساننى ئاللاھ ئۈچۈن بولغان ئەمەل ۋە ئىبادەتكە يىتەكلەيدۇ. ئىسلامنىڭ ئەمەل ئىبادەتلىرى، ئىمان، ناماز، زاكات، روزا، ھەج، جىھاد، دۇئا ، ئەخلاق، ئىخلاس قاتارلىقلار بولۇپ ئىنسان بۇ ئەمەل ئىبادەتلەر ئارقىلىق ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئىرىشىپ گۈزەل ئاخىرەت ھاياتىنى بەرپا قىلىدۇ. ئىمان بولسا ئىبادەتنىڭ ھەركەتلەندۇرگۈچ كۈچى. ئۇ، ئاللاھنىڭ بىرلىك-بارلىقىغا، مالائىكىلىرىگە، پەيغەمبەرلىرىگە، كىتاپلىرىغا، قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالسا، مۇئمىننىڭ مىئراجى بولغان ناماز ، ئالدى بىلەن نامازنىڭ ئاچقۇچى بولغان تاھارەتنى كامىل ئېلىپ نامازنىڭ تەئدىل ئەركانلىرىغا رىئايە قىلغان ئاساستا، نامازنى خۇشۇ بىلەن ئادا قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئىسلامنىڭ ئىككىنچى پەرزى بولغان زاكات، ئاللاھ ئاتا قىلغان رىزىق، پۇل ماللىرىمىزنى پاكلاپ، قېرىنداش، ئۇرۇق -تۇققان، خۇلۇم-خوشنا ۋە بايلار بىلەن پېقىرلار ئارىسىدىكى ئىسلامي دوسلۇقنى بەرپا قىلىپ ئۇممەت ئارىسىدىكى ئىناقلىقنى كۈچەيتىدۇ. رامزان روزىسى بولسا، مۇئمىننىڭ ئىمان- ئىتىقاد ۋە تېنىنى تاۋلاپ چىدامچانلىقنى ئاشۇرىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىنسانغا بەرگەن ھوزۇر ھالاۋەت ۋە نېئمىتىنى ھىس قىلدۇرىدۇ. دۇئا بولسا ئىبادەتنىڭ دەل ئۆزى، جەۋھىرى، يىلىكى بولۇپ، دۇئادىن باش تارتقان ئىنسان، خار ھالدا جەھەننەمگە مۇپتىلا بولىدۇ. بىر مۇئمىن ئۈچۈن بىلىۋېلىش زۆرۈر بولغان مانا مۇشۇنداق بىلىملەر «ئىسلام تەلىماتى» نىڭ بىرىنچى جىلدى بولغان «ئىمان ۋە ئىبادەت» ناملىق بۇ كىتاپقا مۇجەسسەملەندى. جانابى ئاللاھ ھەممىمىزنى توغرا ئىسلامي بىلىم، ئەقىدە ئىتىقادى بىلەن قوراللاندۇرۇپ ، ئىسلام ئۈستىدە چىڭ تۇرۇپ ، مۇئمىنلىك ھالەتتە ياشاپ، مۇئمىنلىك ھالەتتە دۇنيادىن قايتىقلى، ئىمان ئىتىقادىمىزدا ئەبەدىي مۇستەھكەم تۇرغىلى نىسىپ قىلغاي. ئامىن!

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# بىرىنچى بۆلۈم. ئىسلام

## بىرىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ماھىيىتى ۋە ئالاھىدىلىكى

دۇنيادىكى باشقا دىنلار شۇ دىنىنىڭ قۇرغۇچىسىنىڭ ياكى شۇ دىنغا ئېتىقاد قىلغان خەلق ياكى مىللەتلەرنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. مەسىلەن، خىرىستىئانلىق (ئىسائىيەت) ھەزرىتى ئىسا ئەلەيھىسسالام(خىرىست) نىڭ ئىسمى بىلەن ئاتىلىدۇ. بۇددا دىنى بولسا قۇرغۇچىسى گوتۇما بۇددانىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. زەردەشت دىنىمۇ، بۇ دىننى قۇرۇپ چىققان زەردۇشت دېگەن كىشىنىڭ ئىسمىدىن كېلىپ چىققان. شۇنداقلا يەھۇدى مەزھىبى «يەھۇدا» ئىسىملىك بىر قەبىلىدە راۋاجلانغانلىقتىن بۇ دىن «يەھۇدىلىك» دەپ ئاتالغان. ئىسلام دىنىدىن باشقا پۈتۈن دىنلاردا ئەھۋال شۇنداق.

دىنىمىزنىڭ ئىسمى، «ئىسلام» دېگەن ئاتالغۇنىڭ مەنىسىدىن كېلىپ چىققان بىر ئالاھىدە سۈپەتنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ ئىسىمنىڭ ئۆزىدىنلا، بۇنىڭ بىر شەخس ئىجاد قىلىپ چىققان دىن ئەمەسلىكى، شۇنداقلا بۇ ئىسىمنىڭ قانداقتۇر بىر قەبىلە ۋە ياكى بىر يۇرتقا مەنسۇپ ئەمەسلىكى ئېنىق. بۇ دىنىنىڭ بىرلا مەقسىدى- ئىنسانلار ئارىسىدا «ئىسلام»نىڭ سۈپىتىنى پەيدا قىلىشتىن ئىبارەت.

ئۆتمۈشتە، ھەر قايسى دەۋرلەردە ياشىغان قەۋملەر ئىچىدىكى راستچىل ۋە توغرا نىيەتلىك كىشىلەر ئارىسىدا بۇ سۈپەتلەرگە ئىگە بولغانلار، قايسى ئىرقىقا مەنسۇپ، قايسى مەملىكەت ۋە ياكى قايسى قەۋمدىن بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇلار «مۇسلىم» (ئىسلام سۈپىتىگە ئىگە بولغۇچىلار- ت) بولۇپ مۇسۇلمان ئىدى.

## ئاللاھنىڭ دىنى بىردۇر

دىيانەتنىڭ ئاساسى ئىنساننىڭ تۇغۇلۇشىدىن بىرى ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇپ كەلگەن ئەقىدە، ئەقىدىنىڭ نېگىزى ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىشتۇر. ئىنسانىيەتنىڭ يارىتىلىشى بىلەن بىرگە مەيدانغا كەلگەن ۋە ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيي قىلىنىپ كەلگەن دىن - ئىسلام دىنىدۇر. ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالام زامانىدىن باشلاپ پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ سەماۋىي دىنى ئىسلام دىنى. بىز سۆزىمىزنىڭ بېشىدا، ئىسلام دىنى بىزنىڭ ئەقىدىمىزدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىسلامنى تۇنجى قۇرۇغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا ئېلىپ چىققان يېڭى دىنىنىڭ ئىسمى ئەمەسلىكىنى ئېنىقلاشتۇرۇۋېلىشىمىز لازىم. چۈنكى جانابى ئاللاھ بىزگە بۇ ھەقىقەتنى ئۆزىنىڭ روشەن كىتابى قۇرئان كەرىمدە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قُلْ مَا كُنتُ بِدْعًا مِّنْ الرُّسُلِ وَمَا أَدْرِي مَا يُفْعَلُ بِي وَلَا بِكُمْ إِنْ أَتَّبِعُ إِلَّا مَا يُوحَى إِلَيَّ وَمَا أَنَا إِلَّا نَذِيرٌ مُّبِينٌ (9)]

« ئېيتقىنكى، «مەن (الله ئىنسانلارنى تەۋھىدكە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن) تۇنجى

پەيغەمبەر ئەمەسمەن، (مەندىن ئىلگىرىكى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن ۋەھيى بىلەن كەلدىم، نېمىشقا مېنى ئىنكار قىلىسىلەر؟) ماڭا ۋە سىلەرگە نېمە قىلىنىدىغانلىقىنى ئۇقمايمەن (چۈنكى اﷲنىڭ تەقدىرىنى ئالدىن ئۇققىلى بولمايدۇ)، مەن پەقەت ماڭا ۋەھيى قىلىنغان نەرسىگىلا ئەگىشىمەن، مەن پەقەت (سىلەرنى اﷲنىڭ ئازابىدىن) ئوچۇق ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن» (سۈرە ئەھقاف 9 ـ ئايەت) ئۇ دىن بولسىمۇ پەقەت (ئىنسانلارنىڭ جانابى ئاللاھنىڭ ھۆكمىگە تامامەن بويسۇنۇش دېگەن ئۇقۇمنى ئۆز ئىچىگە ئالغان) ئىسلام دىنىدۇر. قۇرئان كەرىمدە جانابى ئاللاھ ئىنسانلارغا تارىختىن بېرى پەقەت بىرلا دىننى ئىبەرگەنلىكىنى بىلدۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا تَفَرَّقَ الَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ إِلَّا مِن بَعْدِ مَا جَاءتْهُمُ الْبَيِّنَةُ (4) وَمَا أُمِرُوا إِلَّا لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاء وَيُقِيمُوا الصَّلَاةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ وَذَلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ (5)]

«كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت ئۇلارغا روشەن دەلىل كەلگەندىن كېيىنلا ئىختىلاپ قىلىشتى. ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى اﷲقا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) اﷲ غىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە (بۇيرۇلدى)، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر.» (سۈرە بەييىنە 4 ـ 5 ـ ئايەت) دەپ بايان قىلغان بولسا، يەنە باشقا بىر يەردە:

[قُولُواْ آمَنَّا بِاللّهِ وَمَآ أُنزِلَ إِلَيْنَا وَمَا أُنزِلَ إِلَى إِبْرَاهِيمَ وَإِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَقَ وَيَعْقُوبَ وَالأسْبَاطِ وَمَا أُوتِيَ مُوسَى وَعِيسَى وَمَا أُوتِيَ النَّبِيُّونَ مِن رَّبِّهِمْ لاَ نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّنْهُمْ وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ (136)]

« ئېيتىڭلاركى، " ئاللاھقا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھىگە، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھىگە، مۇساغا بېرىلگەن (تەۋراتقا)، ئىيساغا بېرىلگەن (ئىنجىلغا) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەن (كىتابلارغا) ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلاردىن ھېچ بىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز. بىز ئاللاھقا بويسۇنغۇچى (مۇسۇلمانلار) دۇرمىز. " » (سۈرە بەقەر 136 ـ ئايەت) دېمەكتەدۇر. شۇنىڭدەك يەنە بىر ئايەتتە:

[إِنَّ الدِّينَ عِندَ اللّهِ الإِسْلاَمُ وَمَا اخْتَلَفَ الَّذِينَ أُوْتُواْ الْكِتَابَ إِلاَّ مِن بَعْدِ مَا جَاءهُمُ الْعِلْمُ بَغْيًا بَيْنَهُمْ وَمَن يَكْفُرْ بِآيَاتِ اللّهِ فَإِنَّ اللّهَ سَرِيعُ الْحِسَابِ (19)]

« ھەقىقەتەن ئاللانىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنىدۇر) كىتاب بېرىلگەنلەر پەقەت ئۆزلىرىگە ئىلىم كەلگەندىن كېيىنلا ئۆز ـ ئارا ھەسەت قىلىشىپ ئىختىلاپ قىلىشتى. (يەنى ئىسلامنىڭ ھەقلىقىنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى روشەن پاكىتلار ئارقىلىق بىلىپ تۇرۇپ، كۆرەلمەسلىكتىن ئىنكار قىلىشتى)، كىمكى، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى بىلىپ تۇرۇپ ئىنكار قىلىدىكەن، (ئاللاھ ئۇنى يېقىندا جازالايدۇ.) ئاللاھ تېز ھېساپ ئالغۇچىدۇر. » (سۈرە ئال ئىمران 19 ـ ئايەت). جانابى ئاللاھنىڭ ئەلمىساقتىن بېرى زېمىن يۈزىدىكى ئوخشاش بولمىغان يەرلەردە ئوخشاش بولمىغان خەلق ۋە قەۋملەرگە ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن دىننى، بىز ئۆزىمىز نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى

دەپ ئاتىۋالغان بولساقمۇ، مەزكۇر پەيغەمبەرلەردىن ھېچ بىرى ئۆزلىرى ئېلىپ كەلگەن دىننى ھېچقاچان ئۆزلىرىگە خاس دىن قىلىۋالغان ئەمەس. بەلكى ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆز خەلقىنى چاقىرغان دىن، ئۆزلىرىدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ئۆز خەلقىنى چاقىرىپ كەلگەن دىن (يەنى ئىسلام دىنىنىڭ) دەل ئۆزى ئىدى. بۇ ھەقىقەتنى جانابى ئاللاھ ئۆز پەيغەمبەرلىرىنىڭ تىلى بىلەن بىزگە مۇنداق بايان قىلىدۇ:

[وَوَصَّى بِهَا إِبْرَاهِيمُ بَنِيهِ وَيَعْقُوبُ يَا بَنِيَّ إِنَّ اللّهَ اصْطَفَى لَكُمُ الدِّينَ فَلاَ تَمُوتُنَّ إَلاَّ وَأَنتُم مُّسْلِمُونَ (132) أَمْ كُنتُمْ شُهَدَاء إِذْ حَضَرَ يَعْقُوبَ الْمَوْتُ إِذْ قَالَ لِبَنِيهِ مَا تَعْبُدُونَ مِن بَعْدِي قَالُواْ نَعْبُدُ إِلَهَكَ وَإِلَهَ آبَائِكَ إِبْرَاهِيمَ وَإِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَقَ إِلَهًا وَاحِدًا وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ (133)]

ئىبراھىم ۋە يەئقۇب ئۆز ئوغۇللىرىغا ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى ئوغۇللىرىم! اللہ سىلەرگە مۇشۇ دىننى (يەنى ئىسلام دىنىنى) تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار)» دېدى. يەئقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقىتدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن سىلەر كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسھاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان بىر اللہقا ئىبادەت قىلىمىز، بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى. (سۈرە بەقەر 132 ـ 133 ـ ئايەتلەر)

8336/5069 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((أنا أولى الناسِ بابنِ مريمَ في الدنيا والآخرةِ، ليس بيني وبينه نبيٌّ، والأنبياءُ إخوةٌ أولادُ علاتٍ أمهاتُهم شتَّى، ودينهُم واحدٌ))* البخاري (3443)، مسلم (2365)

8336/5069 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەريەم ئوغلى ئىيساغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ يېقىن كىشى مەندۇرمەن، پەيغەمبەرلەر ئانا باشقا قېرىنداشلار بولۇپ، گەرچە ئانىلىرى باشقا ـ باشقا بولسىمۇ، دىنى بىردۇر. (بۇخارى: 3443)

بۇنىڭدىن ئوچۇقلاندىكى: «ئىسلام» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنغىلا؛ «مۇسۇلمان» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچىلارغىلا خاس بولماستىن، بەلكى «ئىسلام » ئاللاھتىن كەلگەن ھەرقانداق دىنغا، «مۇسۇلمان» ئاللاھ ئەۋەتكەن ھەرقانداق پەيغەمبەرگە ئەگەشكەن مۆئمىنلەرگە قويۇلغان ئىسىمدۇر.

قۇرئان كەرىمنىڭ ئىستېمالى بويىچە: «مۇسۇلمان» سۆزى ئەزەلدىن تا قىيامەتكىچە ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ۋە ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرگەنلەرنىڭ ھەممىسىگە قويۇلغان ئورتاق ئىسىمدۇر.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ دىنغا ئەگەشكەنلەر «مۇسۇلمانلار» ئىدى. ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[رَبَّنَا وَاجْعَلْنَا مُسْلِمَيْنِ لَكَ وَمِن ذُرِّيَّتِنَا أُمَّةً مُّسْلِمَةً لَّكَ وَأَرِنَا مَنَاسِكَنَا وَتُبْ عَلَيْنَآ إِنَّكَ أَنتَ

التَّوَّابُ الرَّحِيمُ (128)]

«پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزۈڭگە ئىتائەتمەن قىلدۇرغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزۈڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەجىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن» [بەقەر سۈرىسى 128ـ ئايەت].

يۇسۇپ ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلاتتى:

[رَبِّ قَدْ آتَيْتَنِي مِنَ الْمُلْكِ وَعَلَّمْتَنِي مِن تَأْوِيلِ الأَحَادِيثِ فَاطِرَ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ أَنتَ وَلِيِّي فِي الدُّنُيَا وَالآخِرَةِ تَوَفَّنِي مُسْلِمًا وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِينَ* (101)]

«پەرۋەردىگارىم! ماڭا ھەقىقەتەن پادىشاھلىق ئاتا قىلدىڭ، چۈش تەبىرى بىلدۈردۈڭ، ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز ياراتقان زات! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە ۋاپات قىلدۇرغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن» [يۇسۇپ سۈرىسى 101 ـ ئايەت].

مۇسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:

[وَقَالَ مُوسَى يَا قَوْمِ إِن كُنتُمْ آمَنتُم بِاللّهِ فَعَلَيْهِ تَوَكَّلُواْ إِن كُنتُم مُّسْلِمِينَ (84)]

«ئى قەۋمىم! ئەگەر ئاللاھقا ئىمان ئېيتقان بولساڭلار، ئاللاھقا بويسۇنۇڭلار، مۇسۇلمان بولساڭلار ئۇنىڭغا تەۋەككۈل قىلىڭلار» [يۇنۇس سۈرىسى 84ـ ئايەت].

ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەن مۆمىنلەرمۇ مۇسۇلمانلار ئىدى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى:

[وَأُمِرْتُ لِأَنْ أَكُونَ أَوَّلَ الْمُسْلِمِينَ (12)]

«(بۇ ئۈممەتنىڭ ئىچىدە) مۇسۇلمانلارنىڭ ئەۋۋىلى بولۇشقا بۇيرۇلدۇم» [زۇمەر سۈرىسى 12 ـ ئايەت].

يۇقىرىقى ئايەتلەردىن بىلىنىدۇكى، ئىسلام دىنى پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق دىنى بولۇپ، ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا كەلگەندە كامالىغا يەتتى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇستەقىل، يېڭى بىر دىن ئېلىپ كەلگەن ئەمەس، بەلكى ئۇ، ئاللاھنىڭ دىنىنى ئىسلاھ قىلىپ، ئۇنى تا قىيامەتكىچە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن كەلگەن. زامانىمىزدىكى يەھۇدىيلىق بىلەن خرىستىئانلىق ئەسلى بۇزۇلغان دىنلار بولۇپ، «يەھۇدىي» ۋە«خرىستىئان» دېگەن ئاتالغۇلارمۇ كىشىلەر تەرىپىدىن قويۇلغان. چۈنكى مۇسا ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالاملارغا كەلگەن ساماۋىي دىنلارنىڭ روھى «ئىسلام» ئىدى.

## «ئىسلام» ئاتالغۇسىنىڭ مەنىسى

«ئىسلام» ئاتالغۇسى ئەرەبچە سۆز بولۇپ، بويۇن ئەگمەك، تەسلىم بولماق، ئىتائەت قىلماق دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. دىنىمىزنىڭ ئاساسىـ ئاللاھقا بويسۇنۇش ۋە قەتئىي ئىتائەت قىلىش ئۇستىگە قۇرۇلغانلىقتىن، ئۇنىڭغا «ئىسلام» دەپ نام بېرىلگەن. بۇ نوقتىنى ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىمدىن رىۋايەت قىلىنغان تۆۋەندىكى ھەدىسى ئىسپاتلايدۇ. بۇ ھەدىستە مۇنداق بايان قىلىنغان:

38/29 – أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: كان رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمًا بَارِزًا لِلنَّاسِ فَأَتَاهُ رَجُلٌ فَقَالَ: يَا رَسُولَ الله مَا الْإِيمَانُ قَالَ: ((أَنْ تُؤْمِنَ بِالله وَمَلَائِكَتِهِ وكتابه وَلِقَائِهِ وَرسولِهِ، وَتُؤْمِنَ بِالْبَعْثِ الْآخِرِ)) قَالَ: يَا رَسُولَ الله مَا الْإِسْلَامُ قَالَ: ((الْإِسْلَامُ أَنْ تَعْبُدَ الله لا تُشْرِكَ بِهِ شَيْئًا وَتُقِيمَ الصَّلَاةَ المكتوبة وَتؤدي الزَّكَاةَ الْمَفْرُوضَةَ وَتَصُومَ رَمَضَانَ)) قَالَ: يَا رَسُولَ الله مَا الْإِحْسَانُ؟ قَالَ: ((أَنْ تَعْبُدَ الله كَأَنَّكَ تَرَاهُ فإنك أن لا تَرَاهُ فَإِنَّهُ يَرَاكَ))، قَالَ: يَا رَسُولَ الله مَتَى السَّاعَةُ؟ قَالَ: ((مَا الْمَسْئُولُ عَنْهَا بِأَعْلَمَ مِنَ السَّائِلِ، وَلَكِنْ سَأُحَدِّثُكَ أَشْرَاطِهَا إِذَا وَلَدَتِ الأمة رَبَّهَا فَذَاكَ مِنْ أَشْرَاطِهَا وَإِذَا كَانت الْعُرَاةُ الحفاةُ رُءُوسَ النَّاسِ فَذَاكَ مِنْ أَشْرَاطِهَا وإذا تطاول رعاء البهم في البنيان فذاك من أشراطها. فِي خَمْسٍ لَا يَعْلَمُهُنَّ إِلَّا الله)) ثم تلى رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ﴿إِنَّ الله عِنْدَهُ عِلْمُ السَّاعَةِ وَيُنْزِلُ الْغَيْثَ وَيَعْلَمُ مَا فِي الْأَرْحَامِ﴾ إلى قوله: ﴿إن الله عليم خبير﴾ قال: ثُمَّ أدبر الرَّجُلُ فقال رَسُولَ الله ردوا عليَّ الرجل، فأخذوا ليردوه، فلم يروا شيئًا فَقَالَ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: هَذَا جِبْرِيلُ جَاءَ لِيُعَلِّمَ النَّاسَ دِينَهُمْ* رواه البخاري (4777)، مسلم (10)

38/29 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا تۇراتتى، بىر كىشى كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ئىمان دېگەن نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىمان دېگىنىمىز، اللەنىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىش، پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش، پەيغەمبەرلەرگە ۋە پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىش، الله بىلەن ئۇچرىشىشقا ۋە ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە ئىشىنىشتىن ئىبارەتتۇر، دېدى. ئۇ كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! ئىسلام دېگەن نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىسلام دېگىنىمىز، اللەقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەستىن ئىبادەت قىلىش، نامازنى جايىدا ئادا قىلىش، الله پەرز قىلغان زاكاتنى بېرىش ۋە رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇشتىن ئىبارەتتۇر، دېدى. ئۇ كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! ئېھسان دېگەن نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئېھسان دېگىنىمىز، اللەقا خۇددى اللەنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشتۇر. چۈنكى سەن اللەنى كۆرمىگەن بىلەن، الله سېنى ھەمىشە كۆرۈپ تۇرىدۇ، دېدى. ئۇ كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! قىيامەت قاچان بولىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خۇددى ساڭا ئوخشاش، مەنمۇ ئۇنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى بىلمەيمەن. لېكىن مەن ساڭا قىيامەتنىڭ بەزى ئالامەتلىرىنى دەپ بېرەي، دېدەكنىڭ ئۆزىنىڭ خوجايىنىنى تۇغۇشى، يالاڭئاياغ، يالاڭتۆش پادىچىلارنىڭ خەلققە باش بولۇشى قاتارلىقلار شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. قىيامەتنىڭ قاچان بولۇشى اللەتىن باشقا ھېچ كىم بىلمەيدىغان بەش غەيب قاتارىدىن بولۇپ، الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: {قىيامەت (نىڭ بولىدىغان ۋاقتى) توغرىسىدىكى بىلىم ھەقىقەتەن اللەنىڭ دەرگاھىدادۇر. الله يامغۇرنى (ئۆزى بەلگىلىگەن ۋاقىتتا ۋە ئۆزى بەلگىلىگەن جايغا) ياغدۇرىدۇ، بەچچىدانىدىكى (تۆرەلمىنىڭ) نېمە ئىكەنلىكىنى (يەنى ئوغۇلمۇ، قىزمۇ، بېجىرىمmۇ، كەمتۈكمۇ،

بەختلىكمۇ، بەختسىزمۇ الله بىلىدۇ} (سۈرە لوقمان، 34 ـ ئايەت) دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كىشى كەينىگە بۇرۇلۇپ كېتىپ قالدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنى قايتۇرۇپ كېلىڭلار! دېدى. لېكىن ساھابىلار ئۇنى ئىزدەپ تاپالمىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ كىشى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بولۇپ، كىشىلەرگە دىنىنى ئۆگىتىپ قويۇش ئۈچۈن كەلگەن، دېدى. (بۇخارى: 4777)

يۇقىرقى ھەدىستە، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسلام توغرىسىدىكى سۇئالىغا، «پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئىسلام دېگىنىمىز، بىر اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مۇھەممەدنىڭ اللەنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش، ھەرەمگە بېرىشقا قادىر بولالىغانلار ھەج قىلىشتۇر، دېدى.» دەپ جاۋاپ بەرگەنلىكى بايان قىلىنغان. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد مۇستاپا سەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىسلامغا بەرگەن تەبىرىدىن، ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكى ـ ئۇنىڭ ھەرقانداق بىر شەخس ياكى بىر قەۋمگە مەنسۇپ بولمىغانلىقىدىن، بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى بۇيرىيدىغان ئىلاھى ھەق دىن ئىكەنلىكى قەيت قىلىنىدۇ.

ھەممىمىز كۆرۈپ تۇرۇپتىمىزكى، كائىناتتىكى پۈتۈن شەيئىلەر بىر تۈزۈم ۋە ئۆزگەرمەس قانۇنىيەتكە ئىگە. ئاي ۋە يۇلتۇزلار مۇكەممەل، ئۇلۇغ بىر قانۇنىيەت سىستېمىسى بىلەن بىر ـ بىرىگە باغلانغان بولۇپ، بۇلاردا زەررىچىمۇ زىتلىق يۇز بەرمەيدۇ. كۈن، ئاي ۋە يەر شارى ئۆزىگە خاس بىر سۇرئەتتە، مۇئەييەن بىر ئوربىتا (سىزىق) ۋە نىشان بويىچە قىلچە خاتاسىز ھالدا ئايلىنىپ تۇرىدۇ. بەلگىلەنگەن ۋاقتى، سائىتى قىلچە ئىلگىرى ـ ئاخىرى بولۇپ قالمايدۇ. سۇ، ھاۋا، يورۇقلۇق، ئىسسىق ـ سوغۇقلارنىڭ ھەممىسى بىر قائىدىگە بويسۇنىدۇ. پۈتۈن ئۆسۈملۈكلەر ۋە جانلىقلار، ماددا ۋە ئېنېرگىيەلەرنىڭ ھەممىسى ئۆزلىرىگە خاس بەلگىلەنگەن قانۇنىيەت بويىچە پەيدا بولىدۇ، ئۇزۇرايدۇ، قىسقىرايدۇ، ياشايدۇ ۋە ئۆلىدۇ. ئىنسانغا نەزەر سېلىپ ئويلاپ كۆرگىنىمىزدىمۇ، ئەھۋال يەنە يۇقارقىدەك. ئىنساننىڭ تۇغۇلۇش، ئۆسۈپ يېتىلىش، تەرەققى قىلىش باسقۇچلىرى بەلگىلەنگەن تەبىئەت قانۇنىيىتىگە باغلىق. نەپەس ئېلىش، ئۇزۇقلىنىش، ئىسسىقلىق، يورۇقلۇقتىن پايدىلىنىش، يۈرەك ھەرىكىتى، قان ئايلىنىش قاتارلىقلار بۇ تۈزۈمگە ئاساسەن بىر رېتىم بىلەن داۋام قىلىدۇ. ئىنساننىڭ مېڭىسى، ئۆپكىسى، كۆزلىرى، قول ـ پۇتلىرى ۋە پۈتۈن نىرۋىلىرى، يەنى بەدەندىكى كىچىك بىر ھۈجەيرىدىن تارتىپ بىر پۈتۈن ئورگانىزمغا قەدەر، ئۇلارغا ئالدىن بەلگىلەپ بېرىلگەن قانۇن بويىچە ئىدارە قىلىنىدۇ.

قىسقىسى، كائىناتىمىز ئىلاھىي قانۇنلار بىلەن ئىدارە قىلىنغان بىر ئالەمدىن ئىبارەت بولۇپ، ئىچىدىكى ھەر نەرسە ئۆزىگە بېرىلگەن بۇيرۇق بەلگىلەپ بەرگەن يولنى بويلاپ ئىلگىرىلەيدۇ.

يەر يۈزىدىكى كىچىك بىر زەررە تۇپراقتىن تارتىپ، ئالەم بوشلۇقىدىكى ئەڭ چوڭ سەييارە دىن تەركىپ تاپقان گالاكسىغىچە ( ئاسمان جىسىملىرى ـ ت)، كائىناتنى باشقۇرۇدىغان بەكمۇ قۇدرەتلىك ۋە ھەممە يەرگە ھاكىم بولغان كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى ئاللاھنىڭ بىكىتكەن قانۇنى بويىچە ھەركەت قىلىدۇ. كائىناتتىكى ھەممە نەرسىلەر بۇ قانۇنغا تەۋە ۋە بويسۇنغان ھالدا

مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مانا بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، پۈتۈن ئالەمنىڭ مەزھىبى «ئىسلام» دەپ ئېيتىمىز. چۈنكى يۇقارىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئاللاھقا تەسلىم بولۇشنىڭ، ئىتائەت قىلىشنىڭ ئۆزى ئىسلام دېمەكتۇر. كۈن، ئاي، زېمىن ۋە پۈتۈن ئاسمان جىسىملىرى بۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا «مۇسۇلمان». ھاۋا، سۇ، تاش- تۇپراق، ئىسسىقلىق، دەل- دەرەخلەر ۋە ھايۋانلارمۇ بۇلارغا ئوخشاش. شۇنداقلا ئاللاھنى تونىمىغان بىر ئىنسان ئاللاھنى ئىنكار قىلىدۇ، ئاللاھتىن باشقىسىغا چوقۇنىدۇ ۋە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدۇ. بۇ ئىنسان ئۆزىنىڭ يارىتىلىش، ئۆسۈپ يېتىلىش، ھايات كەچۈرۈش ۋە ئۆلۈش قاتارلىق جەريانلاردا ئاللاھنىڭ قانۇنىغا بويسۇنغان ھالدا داۋام قىلىدۇ. يەنى بۇلار تەبىئىي ھالدا «مۇسلىم». چۈنكى، ئىنساننىڭ بەدىنى ئانا قورسىقىدا تۆرەلگەندىن باشلاپ، ئۆلۈپ، توزۇپ تۇپراققا ئايلىنىپ كەتكىچە بولغان ئارىلىقتىكى پۈتۈن ھاياتى پائالىيەتلىرى، مۇسكۇللىرىنىڭ ھەر بىر توقۇلمىسى، ۋۇجۇدىنىڭ ھەر بىر ئەزاسى ئاللاھ بەلگىلىگەن قانۇنغا شەرتسىز بويسۇنغان بولىدۇ. نادانلىق بىلەن كۇفرى سۆزلىگەن ۋە مۇشرىكلىك پىكىرلىرىنى بايان قىلغان تىلمۇ ئەسلىدە يارىتىلىشىدىنلا مۇسۇلماندۇر. ئاللاھتىن باشقىسىغا سەجدە قىلىشقا مەجبۇر قىلغان بېشىمۇ تۇغۇلۇشىدىنلا مۇسۇلماندۇر. ئۇنىڭ بىلمىسىزلىكتىن، ياراتقان ئاللاھتىن باشقىسىنى ھۆرمەت ۋە ئىززەتكە ئەڭ لايىق دېگەن يۈرىكىمۇ تەبىئىي مۇسۇلماندۇر. چۈنكى، يۇقۇرىدىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئىلاھىي قانۇنىيەتكە بويسۇنىدۇ. ئۇلارنىڭ زەررىچە بىر تەۋرىنىشىمۇ ئاللاھنىڭ قانۇنى ئاساسىدا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.

ئەمدى مەسىلىنى باشقا بىر تەرەپتىن تەھلىل قىلىپ باقايلى: ئىنسان ھاياتى ۋە پائالىيىتى جەريانىدا بىر- بىرىگە قارىمۇ- قارشى ئىككى خىل مەيدانغا ئىگە قىلىپ يارىتىلغان.

بىرىنچىسى، ئۇنىڭ پۈتۈن پائالىيەتلىرى ئىلاھىي قانۇنىيەتلەرگە چەمبەرچاس باغلانغان بولۇپ، ئۇ بۇ قانۇن ۋە تۈزۈملەرنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتەلمەيدۇ ۋە ئۇلاردىن قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. ئۇلارمۇ باشقا مەخلۇقاتلارغا ئوخشاش پۈتۈنلەي تەبىئەتنىڭ قانۇن- ھۆكۈملىرىگە بويسۇنۇشقا مەجبۇردۇر.

ئىككىنچىسى، ئىنسان ئەقىل ۋە ئىدراككا ئىگە قىلىپ يارىتىلغان، ئويلاش، چۈشىنىش، مۇھاكىمە قىلىش، تاللاش، قوبۇل قىلىش، رەت قىلىش، خالاش ياكى خالىماسلىققا ئوخشاش ئالاھىدىلىككە ئىگە. ھاياتتا خالىغان تۇرمۇش شەكلىنى ئۆزلەشتۈرۈش ئەركىنلىكىگە ئىگە. خالىغان بىر چۈشەنچىنى، ئىدىيەنى قوبۇل قىلىپ، بۇنىڭغا ئاساسەن ھايات شەكلىنى ۋە تۈزۈمىنى تۈزۈپ چىقالايدۇ. باشقىلارنىڭ تۈزۈم ۋە پرىنسىپلىرىنى خالاپ قوبۇل قىلالايدۇ. مانا بۇ جەھەتلەردە باشقا مەخلۇقاتلارغا قارىغاندا ئۇلارغا مۇستەقىل ئويلاش، تاللاش ۋە ھەرىكەت قىلىش ئەركىنلىكى بېرىلگەندۇر. دېمەك، ئىنساندا يۇقىرىقىدەك بىر- بىرىگە زىت ئىككى تەرەپ بىرلىكتە مەۋجۇتتۇر.

بىرىنچىسى، دۇنيادا يارىتىلغان باشقا شەيئىلەرگە ئوخشاش يارىتىلىش جەھەتتە «مۇسۇلمان»، ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىغا بويسۇنىدۇ ۋە بويسۇنۇشقا مەجبۇر. بۇلارنى بىز يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق.

ئىككىنچىسى، مۇسۇلمان بولۇش ياكى بولماسلىق. يەنى ئىسلامنى قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىش ئىنساننىڭ ئەركىنلىكىدۇر. شۇنداقلا، بۇ ئەركىنلىك ئاساسىدا ئىنسانلار مۆئمىنلەر ۋە

كاپىرلار دەپ ئىككى خىلغا بۆلىنىدۇ. ياراتقۇچىسىنى تونۇپ، ئۇنى مۇتلەق ھاكىم دەپ ئېتىراپ قىلغان، ئۇنىڭ قانۇن ۋە ئەمر- پەرمانلىرىغا چىن كۆڭلىدىن ۋە كەم- كۇتىسىز ئەمەل قىلىپ بويسۇنغان، خۇسۇسىي ۋە ئىجتىمائىي ھاياتىدا ئىنسانلارغا تەبلىغ قىلىنغان پرىنسىپلارغا رىئايە قىلغان كىشى تولۇق «مۇسۇلمان» بولغان كىشى. ئۇنىڭ «ئىسلام»ى تولۇقلانغان بولدى. بۇ ئىنسان ئۆزى ئىگە بولغان ئەركىن ئىرادە ۋە تاللاش ھەققىنى ئاڭلىق ئاساستا ئىشلىتىپ، ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشقا قارار قىلغانلىقى ئۈچۈن ئىسلامنىڭ مۇكەممەللەشكەن باسقۇچىغا ئېرىشىدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ پۈتۈن ھاياتى باشتىن- ئاخىرى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە تاپشۇرۇلغان بولىدۇ. ئۇ بۇرۇن چۈشەنمەي تۇرۇپ ئىتائەت قىلغان بولسا، مانا ئەمدى، تېگى تەكتىگە يېتىپ ئاڭلىق ھالدا بويسۇنۇشقا، ياراتقان ئىگىسىگە چىن كۆڭلى بىلەن ئىتائەت قىلىشقا باشلايدۇ. ئۇنىڭغا ئاتا قىلىنغان ئۆگىنىش ۋە بىلىش قابىلىيىتىنىڭ كۈچى بىلەن ياراتقۇچىسى ئاللاھنى تونۇغانلىقى ئۇنىڭ ھەقىقىي بىلىمگە ئېرىشكەنلىكىدۇر.

ئىنسانغا ئاتا قىلىنغان ئۆگىنىش ۋە بىلىش قابىلىيىتىنىڭ كۈچى بىلەن، ياراتقۇچىسى ئاللاھنى تونۇغانلىقى ئۇنىڭ ھەقىقىي بىلىمگە ئېرىشكەنلىكى بولۇپ، بۇ ئارقىلىق سۆزلەش ۋە تەرىپلەش ئۈچۈن ئاتا قىلىنغان تىلى، ياراتقان ئىگىسىنى تونۇپ يېتىدۇ ۋە راستچىل بولىدۇ. مانا بۇلار ئۆز ئىرادىسى بىلەن ياكى ئىرادىسىز ھالدا، ھاياتىنىڭ پۈتۈن ساھەلىرىدە كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى بىر ئاللاھنىڭ ئەمر- پەرمانىغا بويسۇنماقتا. بارلىق مەخلۇقاتلار ئىبادەت قىلغان ئاللاھقا بەندىچىلىك قىلماقتا ۋە پۈتۈن ئالەم بىلەن ئاشىنا بولماقتا. مانا شۇنداق بىر ئىنسان يەر يۈزىدە ئاللاھنىڭ ۋەكىلى (خەلىپىسى). پۈتۈن يەر يۈزى ئۇنىڭدۇر ۋە ئۇ ئۆزى ئاللاھنىڭ قۇلىدۇر.

## ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكى

1 ـ ئىسلام دىنى ئاللاھ تەرىپىدىن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق كەلگەن ۋە ئەسلى ھېچ ئۆزگەرمەستىن، كەلگەن پېتى داۋام قىلىنغۇاتقان بۇ ئارقىلىق باشقا ساماۋىي دىنلارغا خاتىمە بەرگەن ۋە ئىنسانلارغا ئۇنىڭ بىلەن نېمىتىنى تاماملىغان ھەق دىندۇر. ئىسلام دىنىنىڭ مەقسىتى ۋە غايىسى ئىنسانلارنى بۇ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە بەختكە ئېرىشتۈرۈشتۇر.

[مَّا كَانَ مُحَمَّدٌ أَبَا أَحَدٍ مِّن رِّجَالِكُمْ وَلَكِن رَّسُولَ اللَّهِ وَخَاتَمَ النَّبِيِّينَ وَكَانَ اللَّهُ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمًا (40)]

« مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن (ئۇ) اللّٰەنىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر (الله ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىكنى ئاخىرلاشتۇرغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق پەيغەمبەر كەلمەيدۇ)، الله ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر (سىلەرنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتىڭلاردىن ھېچ نەرسە اللّٰەقا مەخپىي ئەمەس) » [ئەھزاب سۈرىسى 40 ـ ئايەت].

2 ـ ئىسلام دىنى ـ ئاللاھ ئۇنى تا قىيامەتكىچىلىك پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ دىنى بولۇشقا تاللىغان بىر دىندۇر.

[الْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ وَأَتْمَمْتُ عَلَيْكُمْ نِعْمَتِي وَرَضِيتُ لَكُمُ الإِسْلاَمَ دِينًا]

«بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم. سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم. ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم» [مائىدە سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

3ـ ئىسلام دىنى ـ ئاللاھقا قوبۇل بولغان بىرلا دىن بولۇپ، بونىڭدىن باشقىسى قەتئىي قوبۇل قىلىنمايدۇ.

[وَمَن يَبْتَغِ غَيْرَ الإِسْلاَمِ دِينًا فَلَن يُقْبَلَ مِنْهُ وَهُوَ فِي الآخِرَةِ مِنَ الْخَاسِرِينَ (85)]

«كىمكى ئىسلام دىنىدىن غەيرى دىننى تىلەيدىكەن، ئۇ (يەنى ئۇنىڭ ئەمەلى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر» [ئالى ئىمران سورىسى 85 ـ ئايەت].

4 ـ ئىسلام دىنى ـ پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلىشقا چاقىرىلغان دۇنياۋىي دىندۇر.

[قُلْ يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنِّي رَسُولُ اللّهِ إِلَيْكُمْ جَمِيعًا الَّذِي لَهُ مُلْكُ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ لا إِلَهَ إِلاَّ هُوَ يُحْيِي وَيُمِيتُ فَآمِنُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ النَّبِيِّ الأُمِّيِّ الَّذِي يُؤْمِنُ بِاللّهِ وَكَلِمَاتِهِ وَاتَّبِعُوهُ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ (158)]

« ئى مۇھەممەد! ئېيتقىنكى: ئى ئىنسانلار! مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ھەممىڭلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئەلچىمەن، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىنلارنىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا خاستۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھىي مەبۇد يوقتۇر، ئاللاھ تىرىلدۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ. ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ سۆزلىرىگە ئىمان كەلتۈرىدىغان ئەلچىسى ئۇممى پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرۈڭلار. ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار» [ئەئراف سۈرىسى 158 ـ ئايەت].

5 ـ ئىسلام دىنى ـ ئۆزىدىن بۇرۇنقى پۈتۈن ساماۋىي دىنلارنىڭ ئاساسلىق غايىسىنى ئۆزئىچىگە ئالغان، مەقسەتلىرىنى ئورۇنلىغان ۋە ئۆزىنىڭ ھەرقانداق زامان ۋە ھەرقانداق ماكانغا مۇۋاپىق، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتلىرىگە ئويغۇن كېلىشتەك ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى بىلەن تونۇلغان، ئەڭ ئىلغار بىر دىندۇر.

[وَأَنزَلْنَا إِلَيْكَ الْكِتَابَ بِالْحَقِّ مُصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهِ مِنَ الْكِتَابِ]

«ئى مۇھەممەد! بىز ساڭا ئۆزىدىن ئىلگىركى (ساماۋىي) كىتابلارنى ئېتىراپ قىلغۇچى ۋە ئۇلارغا شاھىد بولغۇچى ھەق كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) نازىل قىلدۇق» [مائىدە سۈرىسى 48 ـ ئايەت]. ئىسلام دىنىنىڭ ھەرقانداق زامان، ھەرقانداق ماكانغا مۇۋاپىق ۋە ھەر مىللەتنىڭ مەنپەئىتىگە ئۇيغۇن كېلىدىغانلىقىنىڭ مەنىسى- ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن ـ پرىنسىپلىرى دونيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا ۋە ئوخشاش بولمىغان ئەسىرلەر ھەم زامانلاردا تەتبىق قىلىنىشقا تامامەن ئەرزىيدۇ، ئۇنىڭ شەرىئىتىگە ئەمەل قىلىش ھېچبىر دەۋردە، ھېچبىر جايدا، ھېچبىر مىللەتنىڭ مەنپەئىتىگە ياكى بەخت ـ سائادىتىگە توسقۇنلۇق قىلمايدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ بەخت ـ سائادەتلىرىگە ۋە مەنپەئەتلىرىگە تولۇق كاپالەتلىك قىلىدۇ، دېگەنلىكتۇر.

6 ـ ئىسلام دىنى ـ ئاللاھ ئۇنىڭغا ھەقىقىي ئېتىقاد قىلغۇچىلارغا ياردەم قىلىدىغانلىقىغا ۋە بۇ دىننى باشقا دىنلاردىن ئۈستۈن قىلىدىغانلىقىغا ۋەدە قىلغان بىردىندۇر.

[هُوَ الَّذِي أَرْسَلَ رَسُولَهُ بِالْهُدَى وَدِينِ الْحَقِّ لِيُظْهِرَهُ عَلَى الدِّينِ كُلِّهِ وَلَوْ كَرِهَ الْمُشْرِكُونَ (9)]

«مۇشرىكلەر يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ، ئاللاھ ھەق دىنىنى بارلىق دىنلار ئۈستىدىن غالىب قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبىرىنى ھىدايەت بىلەن ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى » [سەف سۈرىسى 9 ـ

ئايەت].

[وَعَدَ اللَّهُ الَّذِينَ آمَنُوا مِنكُمْ وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَيَسْتَخْلِفَنَّهُم فِي الْأَرْضِ كَمَا اسْتَخْلَفَ الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ وَلَيُمَكِّنَنَّ لَهُمْ دِينَهُمُ الَّذِي ارْتَضَى لَهُمْ وَلَيُبَدِّلَنَّهُم مِّن بَعْدِ خَوْفِهِمْ أَمْنًا يَعْبُدُونَنِي لَا يُشْرِكُونَ بِي شَيْئًا وَمَن كَفَرَ بَعْدَ ذَلِكَ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْفَاسِقُونَ ﴿55﴾]

« الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى، ئۇلار ئۈچۈن تاللىغان دىنىنى چوقۇم مۇستەھكەم قىلىپ بېرىشنى ۋە ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسىنى ئامانلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى ۋەدە قىلدى، ئۇلار ماڭا ئىبادەت قىلىدۇ، ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدۇ، شۇ ۋەدىدىن كېيىن كاپىر بولغانلار اللهنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر » [نۇر سۈرىسى 55 ـ ئايەت].

7 ـ ئىسلام دىنى ـ ئەقىدە ۋە شەرىئەتتىن ئىبارەت بولۇپ ئۇ ، ئەقىدە ۋە شەرىئىتىدە ئەڭ تاكامۇللاشقان بىر دىندۇر.

## ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدە ۋە شەرىئىتى

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى تۆۋەندىكىلەرگە بۇيرۇيدۇ:

1ـ ئاللاھ تائالانىڭ بىر ئىكەنلىكىگە ئېتىقاد قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن مەنئى قىلىدۇ.

2ـ راستچىللىققا بويرۇيدۇ، يالغانچىلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

3ـ ئادالەتلىك بولۇشقا بۇيرۇيدۇ، ھەقسىزلىك قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

4ـ ئىشەنچلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، خىيانەت قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

5ـ ۋاپادارلىققا بويرۇيدۇ، ۋاپاسىزلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

6ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇلارنى قاخشىتىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

7ـ ئۇرۇق ـ تۇغقاتلارغا سىلە ـ رەھىم قىلىشنى بويرۇيدۇ، ئۇنى ئۈزۈپ قۇيۇشتىن مەنئى قىلىدۇ.

8ـ خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇلارغا جەبىر سېلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

9ـ پاكىزىلىققا بويرۇيدۇ، پاسكىنىلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

10ـ رەھىم ـ شەپقەتلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، شەپقەتسىزلىك قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

11ـ مەرد، سېخى بولۇشقا بويرۇيدۇ، قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

12ـ بىلىملىك، مەدەنىيەتلىك بولۇشقا چاقىرىدۇ، جاھىللىق ۋە قاششاقلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

13ـ كىشىلەرگە مەنپەئەتلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، بۇزغۇنچىلىق قىلىشتىن مەنئى قىلدۇ.

14ـ پائالىيەتچان بولۇشقا بويرۇيدۇ، ھورۇنلۇق ۋە تەييارتاپلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

خۇلاسە قىلغاندا، ئىسلام دىنى كىشىلەرنى بارلىق ئېسىل ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا بويرۇيدۇ، ئۇلارنى پۈتۈن رەزىللىك، پەسكەشلىك ۋە ناچارلىقلاردىن مەنئى قىلىدۇ، بارلىق ياخشى ئىشلارغا بويرۇيدۇ ۋە بارلىق يامان ئىشلاردىن مەنئى قىلىدۇ.

[إِنَّ اللّهَ يَأْمُرُ بِالْعَدْلِ وَالإِحْسَانِ وَإِيتَاء ذِي الْقُرْبَى وَيَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاء وَالْمُنكَرِ وَالْبَغْيِ يَعِظُكُمْ لَعَلَّكُمْ تَذَكَّرُونَ (90)]

«ئاللاھ ھەقىقەتەن (كىشىلەر) ئارىسىدا، ئادىل بولۇشقا (جىمى خەلققە) ياخشىلىق قىلىشقا خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. قەبىھ (سۆز ـ ھەرىكەتلەر) دىن، يامان ئىشلاردىن ۋە زۇلۇم قىلىشتىن توسىدۇ. نەسىھەتنى قوبۇل قىلسۇن دەپ، ئاللاھ سىلەرگە پەندە نەسىھەت قىلىدۇ»[نەھل سۈرىسى90 ـ ئايەت].

ئىسلام دىنىغا مەنسۇب بولۇش ـ ئۇنىڭدا ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان پۈتۈن مەسىلىلەرگە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى قوبۇل قىلىپ، ئەمەل قىلىش بىلەن بولىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى ئەبۇ تالىب ئۆز ۋاقتىدا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ دىنىنىڭ پۈتۈن دىنلاردىن ھەق ۋە توغرا بىر دىن ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن بولسىمۇ، ئۇ ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭغا بويسۇنمىغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمان بولالمىغان.

## كۇفرىنىڭ ماھىيىتى

يۇقىرىدا تەرىپى قىلىنغانلارنىڭ ئەكسىچە، بىر قىسىم ئىنسانلار يارىتىلىشىدىن مۇسۇلمان بولۇپ دۇنياغا كەلگەن بولسىمۇ، ئەمما ھاياتى جەريانىدا بۇنىڭدىن خەۋەرسىز، ئاڭسىز ھالەتتە ئىلاھىي قانۇنىيەت ئاساسىدا ياشاۋاتىدۇ. ياراتقان ئىگىسىنى تونۇش ئۈچۈن ئەقلىنى، زېھنىنى ۋە سەزگۈ قابىلىيىتىنى ئىشلەتمەيدۇ. ئىنكار قىلىش ئەركىنلىكىنى ئىشلىتىپ ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشنى رەت قىلىۋاتىدۇ. بۇنداق ئىنسانلار ئىسلامدا كاپىر دېيىلىدۇ.

كۇفرىنىڭ ئەسلى مەنىسى ـ «يۇشۇرماق، يۆگىمەك ـ يەنى پەردىلىمەك» دېگەنلىك بولۇپ، ئاللاھنى ئىنكار قىلغان ئىنسان، ئۆزىنىڭ يارىتىلىشىدىكى نەپسى ۋە روھىدىكى ھەقىقەتنى يۇشۇرىدۇ. ئۇنىڭ پۈتۈن بەدىنى، ئەزالىرى، مۇسكۇل ۋە نېرۋىلىرىنىڭ ھەر بىر تالاسى تەبىئىي قانۇنىيەتكە بويسۇنغان ھالدا ئىشلەيدۇ. ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى جانلىق ۋە جانسىز ھەر بىر پارچە ـ بىر ئىلاھىي قانۇن بىلەن ئۆز ۋەزىپىلىرىنى ئىجرا قىلىۋاتقان بولسىمۇ، بۇ ئىنساننىڭ كۆزى ۋە ئەقلى خۇددى تۇمان بىلەن توسۇلۇپ قالغاندەك، بۇ ھەقىقەتلەرگە كۆز يۇمغان ۋە بۇنىڭغا خىلاپ ھالدىكى ئەكس چۇشەنچە ۋە ھەرىكەتلەردە بولماقتا. كۇفرىنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىدا تىمىسقىلاپ يۈرمەكتە. مانا بۇ كۇفرىنىڭ ماھىيىتى. بىز بۇنىڭدىن كاپىرنىڭ قانچىلىك بىر گۇمراھ ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز.

«كۇفرى» جاھالەتنىڭ ئۆزىدۇر. كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە بىردىنبىر ئىگىسى بولغان ئاللاھنى بىلمەسلىكتىنمۇ بەتتەر جاھىللىق ۋە نادانلىق بولامدۇ؟ بىر ئىنسان ئەتراپىدىكى تەبىئەتنىڭ چەكسىزلىكىنى، كېچە ـ كۈندۈز توختىماستىن ئىشلەۋاتقان تەبىئەتنىڭ ئاجايىپ مېخانىزمىنى ھەممە كائىناتتا ئاشكارا مەۋجۇد بولۇپ تۇرىۋاتقان بۈيۈك مودىللارنى كۆزى كۆرۈپ تۇرۇپ، بىزلەرنى ياراتقان ۋە ئىدارە قىلىۋاتقان قۇدرەتلىك ياراتقۇچىنى تونۇماسمۇ؟ ئۇ مۇكەممەل بىر شەكىلدە ئىشلەۋاتقان، كەم ـ كۈتىسىز بىر ئورگانىزمدىن ئىبارەت ۋۇجۇدىنى كۆرۈپ ۋە بىلىپ تۇرىدۇ ۋە ئۇنى ئۆزى خالىغان مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن قوللىنىدۇ ـ يۇ، لېكىن بۇلارنى ياراتقان قۇدرەت ئىگىسىنى، بۇ مېخانىزمنى سىزىپ پىلانلىغان ۋە ياساپ چىققان ئىنژېنېرنى

تونۇمايدۇ. كاربۇن، فرروم، كالتسىي (تۇپراق تەركىبىدىكى ماددىلارنى كۆرسىتىدۇ- ت) قاتارلىق جانسىز ماددىلاردىن مىسلىسىز بىر جانلىق مەخلۇقنى ئاپىرىدە قىلغان ياراتقۇچىنى پەرق ئېتەلمەيدۇ. ئەتراپىدىكى دۇنيادا ئىلىم- ھېكمەت، پەن- تېخنىكا، ماتىماتىكا ۋە ئىنژىنىرلىق قاتارلىق ھۈنەرلەر ئەكىس ئەتكەن نەرسىلەر ۋە ھادىسىلەرنى كۆرۈپ تۇرىدۇ. ئەمما، بۇ چەكسىز ۋە سىرلىق ئالەمنى ياراتقان ئىگىسىگە كەلگەندە كۆزلىرىنى يۇمۇۋالىدۇ. شۇنداق بۈيۈك ھەقىقەتكە كۆز يۇمغان ئىنساننىڭ، ھەقىقى ئىلمىي كۆز قاراشقا ئىگە بولالىشى مۇمكىنمۇ؟ بۇنداق بىر ئىنسان دەسلەپتىلا خاتا يولغا كىرگەنىكەن ئۇنىڭ كۆز قاراشلىرى، تەتقىقاتلىرى ۋە توغرا يولنى تېپىش ئۈچۈن كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقلىرى مەڭگۈ نەتىجىسىز قالىدۇ. چۈنكى، توغرا ۋە ھەقىقەتكە باشلايدىغان يول ئۇنىڭغا تاقالغان بولىدۇ. ئۇنىڭ جاھالەتنىڭ قاراڭغۇلۇقىدا ئېزىقىپ يۈرگىنى يۈرگەن.

يەنە بىر جەھەتتىن ئېيتقاندا، كۇفرى- زۇلۇمدۇر. زۇلۇم دېگەن نېمە؟ بىر نەرسىنىڭ تەبىئىي يارىتىلىشىغا، ھەقىقي ئىرادىسىگە قارشى ۋە تەبىئىي قابىلىيىتىگە خىلاپ ئىشلارغا مەجبۇرلاش زۇلۇم دېيىلىدۇ.

كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ياراتقۇچىسى ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىغا بويسۇنغان ھالدا مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى كۆردۇق. بۇلارنىڭ تەبىئىي يارىتىلىش قانۇنىنىڭ ئۆزى ئىلاھىي قانۇنغا ئىتائەت قىلىش، يەنى «ئىسلام» دىن ئىبارەتتۇر. ئىنساننىڭ پۈتۈن ۋۇجۇدى ۋە ھەر بىر پارچىسىمۇ بۇ تەبىئىي قانۇنىيەت ئاساسىدا پەيدا بولغان. ئاللاھ ئىنسانغا بۇ نەرسىلەر ئۈستىدە چەكلىك ھالدا ئىدارە قىلىش ھوقۇقىنى بەرگەن. بۇ نەرسىلەرنىڭ ماھىيىتىدە ئىلاھىي قانۇنىيەتكە بويسۇنۇش ياتسىمۇ، كۇفرىنى تاللىغان ئىنسان ئۇلارنى ئەكىس ھالدا ئىشلىتىدۇ. ئاللاھ ياراتقان قەلبىدە ياراتقۇچىسىغا بولغان سۆيگۈ ۋە ئۇلۇغلاش بولمايدۇ. ئۆزى مەبۇدلاشتۇرىۋالغان نەرسە ياكى كىشىلەرنى ئۇلۇغلايدۇ، ئۇلاردىن قورقىدۇ. بەدىنىنى، ئەزالىرىنى ئاللاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەمر- پەرمانلىرىغا ئۇيغۇن ھالدا ئىشلەتمەي ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە قارشى ئىشلىتىدۇ. ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىدۇ. ئۆز نەپسىگە زۇلۇم قىلىدىغان بۇنداق ئىنساندىنمۇ يامانراق زۇلۇم قىلغۇچى بولامدۇ؟!

كۇفرى بۇلاردىن باشقا يەنە ئىسيانكارلىق ۋە تۇزكورلۇقتۇر. بىر ئاز ئويلاپ بېقىڭلار! ئۆز جىسمىغا، بەدىنىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىنساننىڭ قانچىلىك كۈچى ۋە ھوقۇقى بار؟ ئەقلىنى، يۈرىكىنى، روھىنى ۋە پۈتۈن ئورگانىزمىنى ئۆزى ياسىۋالغانمۇ؟ ياكى بۇلارنى ياراتقان ئاللاھ ئاتا قىلغانمۇ؟ كائىناتتىكى، شۇنداقلا تەبىئەتتە مەۋجۇد بولۇۋاتقان بارلىق شەيئىلەر ئۆزلىكىدىن پەيدا بولۇپ قالغانمۇ؟ ياكى ئاللاھ ياراتقانمۇ؟ بارلىق كۈچ ۋە ئېنىرگىيەنى ئىنساننىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن كىم يارىتىپ بەرگەن؟ ياكى ئىنسان ئۆزى ئىجاد قىلىپ چىققانمۇ؟ سىلەر بۇلارنىڭ ھەممىسىگە «ئاللاھ ياراتقان، بۇلارنىڭ ئىگىسى يالغۇز ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە ئاتا قىلغان لۇتفى- ئىنايىتى» دەپ جاۋاب بېرىسىلەر. ھەقىقەت شۇنداق ئىكەن، ئاللاھ بەرگەن ئەقلىنى ئاللاھقا قارشى چىقىشقا ئىشلەتكەن، يۈرىكىدە ئاللاھقا قارشى ھېسسىياتلار ساقلىغان، ئاللاھ بەرگەن ھەر خىل قابىلىيەتلىرىنى ياراتقۇچىسى بولغان ھاكىم مۇتلەق ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىگە خىلاپلىق قىلىش ئۈچۈن قوللانغان كىشىدىنمۇ ئۆتۈپ كەتكەن خائىن بولامدۇ؟ بىر خىزمەتچى خۇجايىنىغا ساداقەتسىزلىك قىلسا ئۇنى ۋاپاسىز دەپ ئەيىبلەيمىز. بىر ئەسكەر

باشلىقى ئۆز كۈچىنى دۆلىتىنىڭ مەنپەئەتىگە قارشى ئىشلەتسە، ئۇنى خائىن دەپ تونۇيمىز. بىر كىشى ياخشىلىق قىلغان ئادىمىگە يامانلىق قىلسا، ئۇنى ھېچ ئىككىلەنمەستىن تۇزكۇر دەيمىز. بۇ ۋاپاسىزلىق، ھارامتاماقلىق ۋە خائىنلىقلارنى بىر كاپىرنىڭ «كۇفرى»نى تاللىۋېلىپ، ئاللاھقا قارشى ئىشلىگەن جىنايەتلىرىگە قانداقمۇ سېلىشتۇرغىلى بولسۇن؟ شۇنىڭدەك، كۈچ ۋە ھۆكۈمرانلىقنىڭ مەنبىئى كىم؟ ئىنسانغا بۇ كۈچنى ۋە ھاكىمىيەت يۈرگۈزۈش قابىلىيىتىنى كىم بەردى؟ ئىنساننى بۇنداق يۈكسەك مەرتىۋىگە چىقارغان كىم؟ بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا ئاتا قىلغان ئىنايىتى ۋە ئېھسانىدۇر.

بۇ دۇنيادا ئىنسان ھەممىدىن كۆپ ئاتا- ئانىسىغا قەرزداردۇر. ئەمما ئاتا- ئانىنىڭ قەلبىگە پەرزەنت مېھرىنى سالغان كىم؟ ئانىغا بالىسىنى بېقىش ئارزۇسىنى ۋە كۈچ بەرگەن كىم؟ بالىلىرىنىڭ ياخشىلىقى ئۈچۈن بار- يوقىنى پىدا قىلىدىغان ئاتا- ئانىغا بۇ ئىلھام كىمدىن كېلىدۇ؟ ئازراق ئويلاپ كۆرسەك، ئىنسانغا ئەڭ بۈيۈك ياردەم قىلغۇچى ئاللاھ ئىكەنلىكى ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ياراتقۇچى، ئاسرىغۇچى ۋە ئىگىمىز بولغان ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلىش، ئۇنىڭ مۇتلەق ھاكىمىيىتىگە ئىتائەت قىلماسلىق ۋاپاسىزلىق، خائىنلىق ۋە ئەڭ ئۈچىغا چىققان تۇزكورلۇقتۇر.

ئىنسان كۇفرى بىلەن ئاللاھقا زىيان يەتكۈزىدۇ دەپ ئويلاپمۇ قالماڭ! چەكسىز، پايانسىز بۇ ئالەمدە بىر زەررىچىلىكمۇ بولمىغان ئىنسان، كائىناتنىڭ ئىگىسى ئاللاھقا قانداقمۇ زىيان يەتكۈزەلەيدۇ؟ ئاللاھنىڭ مۈلكى شۇنچىلىك كاتتا، كەڭتاشا ۋە پايانسىزكى ئەڭ مۇكەممەل ۋە ئەڭ كۈچلۈك تېلىسكوپلار بىلەنمۇ ئالەمنىڭ چېگراسى تېخىچە ئېنىقلانغىنى يوق. ئاللاھ شۇ قەدەر قۇدرەتلىككى، يەر شارى، ئاي، كۈن ۋە يۇلتۇزلارغا ئوخشاش ئالەم بوشلۇقى جىسىملىرى ئۇنىڭ ئەمرى بىلەن كىچىك توپقا ئوخشاش چۆرگىلەپ ئايلىنىپ يۈرمەكتە. ئۇنىڭ بايلىقى ھەددى- ھېسابسىز. ئۇ پۈتۈن ئالەمنىڭ يالغۇز ئىگىسى، ئۇنىڭ ھېچبىر شېرىكى يوق، ھېچ نەرسىگە مۇھتاج ئەمەس. بەلكى پۈتۈن مەخلۇقات ئۇنىڭ رەھمىتىگە مۇھتاج. ئىنساننىڭ ئىسيانلىرى، كاپىرنىڭ كۇفرى بۇ ئۇلۇغ قۇدرەت ئىگىسىگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. پەقەت بۇ ئىتائەتسىز ئىنسان ئەڭ زىيانغا ۋە زالالەتكە دۇچار بولغان مەخلۇقتۇر.

كۇفرى ۋە ئىتائەتسىزلىك كىشىلەرنى ھاياتىي كۆز قاراشلاردا چوقۇم مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە ئېلىپ بارىدۇ. بۇنداق بىر ئىسيانكار ئىنسان ھەقىقىي ئىلىم ۋە ھېكمەتنى مەڭگۈ تاپالمايدۇ. چۈنكى، ياراتقۇچىسىنى بىلدۈرەلمىگەن بىلىمى ھاياتتا ھېچقاچان ئۇنى توغرا يولغا ئېلىپ بارالمايدۇ. بۇ خىل ئىنساننىڭ كۆز قاراشلىرى، مۇھاكىمە ۋە تەتقىقاتلىرى داۋاملىق خاتا يۆنىلىشتە ۋە تۈيۈق يولدىدۇر. چۈنكى ياراتقۇچىسىنى تونىيالمىغان ئەقلى ئۇنىڭ ھايات يولىنى يورۇتالمايدۇ. نەتىجىدە ھاياتىدىكى پۈتۈن ئىشلىرى مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە ئۇچرايدۇ. ئەخلاقى، مەدەنىيىتى، ئائىلە ھاياتى، تۇرمۇش كۆرىشى، قىسقىسى پۈتۈن ھايات جەريانى ئىگىز- پەسلىكلەر ۋە بەختسىزلىكلەر بىلەن تولغان. يەر يۈزىدە پىتنە- پاسات ۋە قالايمىقانچىلىق تۇغدۇرىدۇ. ۋىجدانسىزلارچە قان تۆكىدۇ. باشقىلارنىڭ ھوقۇقىنى دەپسەندە قىلىپ زالىملىق قىلىدۇ. ئەخلاقسىزلىقى، مەنتىقسىز پىكىرلىرى ۋە ئەمەللىرى بىلەن ئەتراپىنى، جەمئىيەتنى زەھەرلەيدۇ ۋە بۇزغۇنچىلىق قىلىدۇ. يەنى، بۇ دۇنيادا ئۆزىگە ۋە ئەتراپىقا زۇلۇم قىلىدۇ. ئاخىرىدا ئاخىرەتكە بارغاندا ھاياتىدا يارىتىلىشىدىكى مەقسىتىگە،

كۈچىگە قارشى ئىشلىگەن پۈتۈن جىنايەتلىرىدىن ھېساب ئېلىنىدۇ.

ۋۇجۇدىدىكى ھەر بىر ئەزاسى، ھەر بىر ئورگانلىرى، مېڭىسى، كۆزلىرى، بۇرنى، قول-پۇتلىرى بۇ خائىن تۇزكور ئىنساننىڭ ئۈستىدىن «بۇ زالىم ساڭا ئاسىيلىق قىلدى، ئەمر-پەرمانىڭغا خىلاپلىق قىلىپ ساڭا ئىسيان قىلدى ۋە بۇ ئىسياندا بىزنى زورلاپ قوللاندى» دەپ ئادالەتنىڭ ئىگىسى ۋە جىنايەتكارلارنى ئەڭ ئادىل جازالىغۇچى ئاللاھقا شىكايەت قىلىدۇ ۋە ئاللاھ ئۇلارغا تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ.

مانا بۇ كۇفرىنىڭ ئېغىر ئاقىۋىتى. بۇ دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ زىيان تارتىشتىن قۇتۇلالمايدۇ.

## ئىسلامنىڭ نېئمەتلىرى

كۇفرىنىڭ يامان تەرەپلىرىنى ۋە زىيانلىرىنى كۆردۇق. ئەمدى ئىسلامنىڭ پايدىلىرى ۋە نېئمەتلىرىنى كۆزدىن كەچۈرەيلى.

دۇنيادا ئەتراپىمىزغا قارايدىغان بولساق، كۆزىمىز چۈشكەنلا جايدا ئاللاھنىڭ قۇدرەت كامالىنىڭ سىمۋولى ۋە ئۇلگىلىرىنى كۆرىمىز. ئۆزگەرتىشكە مۇمكىن بولمايدىغان بىر قانۇنىيەتكە ئاساسەن قەتئىي تەۋرەنمەستىن تەرتىپ- ئىنتىزام بىلەن ھېچ توختىماستىن ھەرىكەت قىلىۋاتقان بۇ سەلتەنەتلىك كائىنات ياراتقۇچىسى، ھازىرلىغۇچىسى، باشقۇرغۇچىسى، ھەر نەرسىگە قادىر، پۈتمەس- تۈگىمەس كۈچ- قۇدرەت، ئىلىم- ئىرپان ئىگىسى ئاللاھنىڭ بارلىقىغا گۇۋاھلىق بەرمەكتە. ئۇنىڭ ھېكمىتى ھېكمەتلەرنىڭ ئەڭ مۇكەممىلىدۇر.

كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ئۇ ياراتقان تەبىئەت قانۇنىغا بويسۇنماي مەۋجۇد بولۇپ تۇرالمايدۇ. ئىنسانمۇ شۇنداق. چۈنكى، بۇ قانۇنىيەتلەرگە قارشى چىققان ئىنساننىڭ ھايات قېلىشى مۇمكىن ئەمەس. بۇلار بىزنىڭ ھەر كۈنى بويسۇنۇپ ئەمەل قىلىۋاتقان تەبىئەت قانۇنى دەپ ئاتالغان ئىلاھىي قانۇنلاردىن ئىبارەت.

لېكىن، ئاللاھ ئىنسانلارغا ئىدراك، يەنى بىلىش قابىلىيىتىنى ئاتا قىلغان. چۈشىنىش، مۇھاكىمە قىلىش قابىلىيىتىنى ۋە توغرىنى خاتادىن ئايرىش ئىقتىدارىنى بەرگەن. شۇنداقلا ئىنسانغا بەلگىلىك ئاساستا ئىرادە ۋە ھەرىكەت مۇستەقىللىقىنىمۇ بەرگەن. ئەسلىدە بۇ ئەركىنلىك ئىنساننى سىناشتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ سىناس- ئۇنىڭ ئىلمىنى سىناش، ئەقلىنى سىناش ۋە ياخشى- يامانىنى پەرق ئېتىش قابىلىيىتىنى ۋە ئۇنىڭغا ئاتا قىلغان بۇ ئەركىنلىكنى قانداق شەكىلدە قوللانغانلىقىنى سىناشتۇر. بۇ سىناقتا ئىنسانغا ھېچبىر چەكلىمە بولمايدۇ. ئەگەر چەكلىمە قويۇلسا، مەجبۇر قىلىنسا، سىناق (ئىمتىھان)نىڭ ھېچبىر ئەھمىيىتى بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسان بۇ ئىمتىھاندا ئۇ ياكى بۇ يولنى ئىختىيار قىلىشقا زورلاپ مەجبۇر قىلىنمايدۇ. تەبىئىيكى، ئىمتىھاندا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىسىز دەپ، ئالدىن بەلگىلەپ بېرىلگەندىمۇ ئىمتىھاننىڭ ھېچبىر قىممىتى بولمايدۇ. ئەگەر سىز ئىمتىھاندا ئۆز بىلىمىڭىز ۋە چۈشەنچىڭىز بويىچە ئەركىن، ئىختىيارى ھالدا ئويلىنىپ سوئاللارغا جاۋاب بەرسىڭىز، بۇ ئىمتىھان نەتىجىسى سىزنىڭ ھەقىقىي قابىلىيىتىڭىزنىڭ ئۆلچىمى بولالايدۇ. ئەگەر بەرگەن جاۋابلىرىڭىز توغرا بولسا ئىمتىھاندىن ئۆتكەن بولىسىز ۋە پارلاق ئىستىقبالنىڭ يولى سىزگە ئېچىلغان بولىدۇ. ئەگەر جاۋابىڭىز خاتا بولسا ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەيسىز ۋە كەلگۈسىدىكى

مۇۋەپپەقىيەتلىرىڭىزگە تۇسالغۇ بولىدۇ.

ئىنساننىڭ دۇنيادىكى ئەھۋالىمۇ بۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئىنسانلارنىڭ ھايات جەريانىدا ئۆز ئىختىيارى بىلەن تاللىۋالغان يولىنى ۋە ھايات شەكلىنى، ئىسلامنى ياكى كۇفرىنى تاللاشتا ئاللاھ ئىنسانغا ئىرادە ۋە ھەرىكەت ئەركىنلىكى ئاتا قىلغان.

ئەمدى قارايدىغان بولساق، بۇ يەردە ھەم ئۆزىنىڭ تەبىئىي يارىتىلىشىغا قارشى، ھەم كائىناتنىڭ يارىتىلىشىغا زىت ھالدا مەۋجۇد بولۇپ تۇرغان بىر ئىنسان بار. ھەقىقىي ياراتقۇچىسىنى ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى بىلىشتە خاتالاشقان، ئىتائەتسىزلىك ۋە ئىسيانكارلىق يولىنى ئىختىيار قىلىپ، ئاللاھ ئاتا قىلغان ئەركىن تاللىۋېلىش ئالاھىدىلىكىنى خاتا ھالدا يامان يولغا ئىشلەتكەن بۇ ئىنسان، بىلىم، ئەقىل ۋە چۈشەنچە ئىمتىھانىدىن ئۆتەلمىگەن. ئۆزىنىڭ قانچىلىك بىر قابىلىيەتسىز، پەسكەش بىر مەخلۇق ئىكەنلىكىنى ئۆزى ئىسپاتلاپ بەرگەن. بۇ خىل ئىنساننىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق.

يەنە بىر تەرەپتىن، ئىمتىھاندىن ياخشى نەتىجە بىلەن ئۆتكەن بىر ئىنساننى كۆرىمىز. بۇ ئىنسان ئەقلىنى، ئىلمىنى توغرا ۋە جايىدا ئىشلىتىپ، ياراتقۇچى ئاللاھنى تونۇپ يەتكەن، ئۇنىڭغا ئىشەنگەن ، ئىمان كەلتۈرگەن. بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ھېچقاچان مەجبۇرلانمىغان، زورلانمىغان، ئۆزى ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش يولىنى تاللىۋالغان. توغرىنى خاتادىن ئايرىۋېلىشتا خاتالاشمىغان ۋە يامان يولغا كىرىپ كېتىش مايىللىقى بولۇپ تۇرسىمۇ ھەق يولنى تاللىيالىغان. ئۆزىنىڭ تەبىئىي ئالاھىدىلىكىنى ۋە تەبىئەتتىكى رېئال ھادىسىلەرنى توغرا چۈشەنگەن. ھەر قانداق بىر يولنى تاللاش كۈچىگە ۋە ئىرادىگە ئىگە بولسىمۇ، ھەق يولغا- ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش يولىغا كىرگەن ۋە سىناقتىن ئۆتكەن. چۈنكى، ئۇ كۆزلىرىنى ھەقىقەتنى كۆرۈشكە، قۇلاقلىرىنى توغرىنى ئاڭلاشقا، قەلبىنى ۋە روھىنى تاللىۋالغان ھەق يولنى بويلاپ مېڭىشقا ئىشلەتكەن. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئىنسان ھەقنى ئىزدىگۈچى بولماستىن، بەلكى ھەقنى بىلگۈچى ۋە ھەققە ئىبادەت قىلغۇچى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغان. شۈبھىسىزكى، بۇ ئىنسان بۇ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە غەلىبىگە ئېرىشىدۇ. بۇنداق ئىنسان، بىلىم ۋە ئەمەلىيەتنىڭ پۈتۈن ساھەلىرىدە دائىم توغرا يولدا ماڭىدۇ. ئاللاھنى پۈتۈن سۈپەتلىرى بىلەن تونىغان كىشى ھەقىقەتنىڭ (ھەقىقىي بىلىم- ت) بېشىنى ۋە ئاخىرىنى بىلىدۇ. ھاياتتا بىرىنچى قەدەمنى توغرا باسقان كىشى ھېچقاچان ئېزىقىپ، خاتا يولغا كىرىپ كەتمەيدۇ. پەلسەپە ساھەسىدە كائىناتنىڭ سىرلىرىنى تەتقىق قىلىشقا باشلايدۇ، تەبىئەت ھادىسىلىرىنى ئۆگىنىدۇ. ئەمما بىر كاپىر پەيلاسوپتەك شۈبھە ۋە ئىككىلىنىشلەر چۆلىدە ئېزىقىپ يۈرمەيدۇ. ئاللاھ نۇرلاندۇرغان بۇ ھەق يولدا ھەر بىر قەدىمنى توغرا باسقان ھالدا ئىلگىرىلەيدۇ. ئەقلىنى ئىشلىتىپ تەبىئەتنىڭ قانۇنلىرىنى ئۆگىنىدۇ. دۇنيانىڭ سىرلىرىنى ئوتتۇرىغا چىقىرىشقا تىرىشىدۇ. ئەقلىنىڭ ۋە ماددىنىڭ بۇگۈنگىچە بايقالمىغان كۈچ- قۇدرىتىنى ئىدارە قىلىشقا، باشقۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ئەمما بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئىنسانىيەتكە خىزمەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن قىلىدۇ. پۈتۈن كۈچ ۋە ھېكمەت يوللىرىنى كەشىپ قىلىپ يەردىكى ۋە ئاسماندىكى بارلىق نەرسىلەرنى ئىنسانلارنىڭ پايدىلىنىشىغا سۇنۇش ئۈچۈن قولىدىن كېلىشىچە تىرىشىدۇ. تەتقىقاتلىرىنىڭ ھەربىر سەھىپىلىرىدە داۋاملىق ئاللاھنى ياد ئېتىپ تۇرغانلىقى، ئۇنى ئىلمىنى، پەن- تېخنىكىسىنى يامان يولغا ئىشلىتىشتىن ساقلايدۇ. قولغا كەلتۈرگەن نەتىجىلەردىن تەبىئەتنى بويسۇندۇرۇش

ۋە جىسىملار ئۈستىدىكى ھاكىمىيىتىدىن كۆرەڭلەپ، بۇلارنى ئۆزىنىڭ ھېسابىغا يېزىش، ئۆزىنى بىر ئىلاھىي قۇدرەتكە ئىگە دەپ داۋا قىلىشقا ئوخشاش خاتا چۈشەنچىلەرگە ئۇچرىمايدۇ. «مەن ئىلىم- پەن بىلەن تەبىئەتنى بويسۇندۇردۇم، بۇلارنىڭ ھەممىسىنى شەخسىي مەنپەئەتىمگە خىزمەت قىلدۇرۇپ، دۇنياغا خوجايىن بولىمەن، خالىسام دۇنيانى ئاستىن- ئۈستۈن قىلىۋېتەلەيمەن» دەپ قاراش پەقەت بىر كاپىر ئالىمنىڭ چۈشەنچىسى ۋە تۇتقان يولى.

مۇسۇلمان ئالىم، ئىلمىي تەتقىقاتلىرىدىن نەتىجە قازانغانسىرى، كائىناتتىكى كەشپىياتلىرى مېۋە بەرگەنسىرى ئۇنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىمانى ۋە تەستىقى شۇنچە كۈچلىنىدۇ. ئاللاھقا تېخىمۇ كۆپ ھەمدۇ- سانا ئېيتىدىغان بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەقىدىسى- بۇ ئىلىم ۋە كۈچ- قۇدرەت ماڭا ئاللاھ ئاتا قىلغان نېئمەتتۇر، بۇلارنى مەن يەنە ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن، ئىنسانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن سەرپ قىلىمەن دەپ چۈشىنىدۇ. ئىلاھىي تەبلىغ ۋە ئىسلامنىڭ ئەخلاق پەزىلىتى ئۇنىڭغا رەھبەرلىك قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ بىلىمى ئىنسانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن بىر ۋاستە بولىدۇ. ئاللاھنىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە بۇ يول بىلەن مىننەتدارلىقنى بىلدۈرگەن بولىدۇ. شۇنداقلا، تارىخ، ئىقتىساد، ھوقۇق قاتارلىق ئىلىم- پەن ساھەسىدە ۋە سەنئەتنىڭ ھەر قايسى بۆلۈملىرىدە ئىشلەش ۋە تەتقىق قىلىشتا مۇسۇلمان ئالىم بىر كاپىر ئالىمدىن ھېچقاچان ئارقىدا قالمايدۇ. ئەمما نوقتىئىينەزەرى، ھەرىكەت ئۇسۇللىرىنىڭ نەتىجىلىرى بىر- بىرلىرىدىن كۆپ پەرقلىنىدۇ. مۇسۇلمان ئالىم پەننىڭ ھەر بىر ساھەسىنى ھەقىقەت كۆزى بىلەن قاراپ تەھلىل قىلىپ، تەجرىبىلىرىدىن توغرا ساۋاق ئېلىپ، مەدەنىيەتلەرنىڭ تەرەققى قىلىش ۋە يۇقىلىش سەۋەبلىرىدىن، ئۆتمۈشتىكى پۈتۈن توغرا ۋە خاتالىقلاردىن توغرا يەكۈن چىقىرىپ، بۇ مىللەتلەرنى مۇنقەرزلىككە ئېلىپ بارغان يولدىن چەۋرلىك بىلەن ساقلىنىدۇ. سىياسەتتە بىردىنبىر مەقسىدى- تىنچلىق، ئادالەت ۋە پەزىلەت ھۆكۈم سۈرگەن، ئىنسانلار بىر- بىرلىرى بىلەن قېرىنداشلارچە ئىناق ياشايدىغان ۋە ئۆز- ئارا ھۆرمەت قىلىدىغان، ئېكسپىلاتاتسىيە ۋە قۇللۇق تۈزۈمگە قەتئىي يول قويۇلمايدىغان، كىشىلىك ھەقلىرىنى قوغدايدىغان ۋە دۆلەتنىڭ كۈچىنى ئاللاھنىڭ مۇقەددەس ئامانىتى دەپ بىلىپ، بۇنى پۈتۈن ئىنسانلار مەنپەئەتى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان دۆلەت قۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ھوقۇق (ئادالەت ۋە قانۇن- ت) ساھەسىدە بولسا، بىر مۇسۇلمان قانۇننى ھەقىقىي رەۋىشتە ئادالەتلىك، بولۇپمۇ ئاجىزلار ناھەقچىلىككە ئۇچرىمايدىغان، كۈچسىزلەرنىڭ ھەققىنى قوغدايدىغان ئاساستا تۈزۈپ چىقىدۇ. ھېچكىمنىڭ زۇلۇمغا، ناھەقچىلىككە ئۇچرىشىغا يول قويمايدۇ.

مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقى ھەر زامان ئاللاھتىن قورقۇش، تەقۋادارلىق ۋە راستچىل بولۇشتىن ئىبارەتتۇر. مۇسۇلمان ھەر نەرسىنىڭ ئىگىسى بىر ئاللاھ ئىكەنلىكىنى، باشقىلارغا بەرگەن نەرسىنىڭمۇ ئاللاھنىڭ ئامانىتى ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ھېچقانداق بىر نەرسىگە، ھەتتا ئۆزىنىڭ جىسمىغىمۇ ئىگىدارچىلىق قىلالمايدىغانلىقىنى بىلىدۇ. ئۇ بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئامانىتى، ماڭا بۇلار قوللىنىش ئۈچۈن بېرىلگەن، بۇ ھوقۇقۇمنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ۋە ئەمرىگە مۇۋاپىق قوللىنىشىم لازىم، بىر كۈنى ئاللاھ بۇ ئامانەتلەرنى مەندىن قايتۇرىۋالىدۇ ۋە ئۇ كۈنى بۇلاردىن بىر- بىرلەپ ھېساب ئالىدۇ، دەيدىغان ياراتقۇچىسى ئالدىدىكى مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسى ئۇنى خاتالىشىشتىن ساقلايدۇ.

بۇنداق چۈشەنچە ۋە پىكىر قىلىش يولى بىلەن ياشىغان ئىنساننىڭ ئەخلاق پەزىلىتىنىڭ قانچىلىك يۈكسەك ئىكەنلىكىگە بىر قاراپ باقايلى! ئۇ ئىنسان يۈرىكىنى پۈتۈن يامان خىياللاردىن پاك تۇتىدۇ. مېڭىسىنى ئەسكى ۋە بۇزۇق پىكىردىن ساقلايدۇ. كۆزلىرىنى يامانلىقتا قاراشتىن، قولىقىنى يامان ۋە كۇفرى سۆزنى ئاڭلاشتىن ساقلايدۇ. يالغاننى تىلغا ئالمايدۇ، كۇفرى سۆزلەشكە تىلى بارمايدۇ، تۇرمۇشنى ھالال يول بىلەن قامدايدۇ. ھارامدىن تاپقان ۋە ياكى باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان ياكى ئاجىزلارنى يىغلىتىپ، قاقشىتىپ تاپقان دۇنيانى ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتسىمۇ يىمەيدۇ. ئىرقى ۋە جىنسى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھېچقانداق بىر ئىنسانغا زورلۇق ۋە ھەقسىزلىق قىلىنىشقا يول قويمايدۇ. زالىملارغا يان باسمايدۇ، باش ئەگمەيدۇ. ئىنسانلار ئارىسىدا ياخشىلىق ۋە پەزىلەتنىڭ ئۈلگىسى بولىدۇ. ھەق يولىدا شەخسىي ئارزۇ ۋە مەنپەئەتلىرىنى قۇربان قىلىشتا ھېچ ئىككىلەنمەيدۇ. ئۇنىڭ دەل بۇ يولدا غەلىبە قازىنىشقا ئىشەنچىسى كامىل ۋە ھېچقانداق بىر كۈچ ئۇنى ئالداپ ياكى قورقۇتۇپ ھەق يولدىن توسيالمايدۇ.

يەر يۈزىدە ئۇنىڭدىنمۇ شەرەپلىك كىشى بولمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ بېشى يالغۇز ياراتقۇچىسى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئېگىلىدۇ (سەجدىگە بارىدۇ- ت). دۇنيادا ئۇنىڭدىنمۇ ئىززەتلىك كىشى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ قولى ئاللاھتىن باشقىسىغا ئېچىلمايدۇ (ئاللاھدىن باشقا ھېچكىمدىن تىلىمەيدۇ- ت). دۇنيادا ئۇنىڭدىن كۈچلۈك ئىنسان يوق، چۈنكى ئۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدۇ. ئۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن مۇكاپات ياكى ئۈستۈن دەرىجە تەمە قىلمايدۇ. ئۇنى ھەق يولدىن ئازدۇرۇشقا، ئىمانىنى سېتىۋېلىشقا قادىر ھېچقانداق بىر كۈچ مەۋجۇد ئەمەس.

ئۇ دۇنيادا ئەڭ باي كىشىدۇر. چۈنكى ئۇ ئاچكۆز ئەمەس، شەھۋەتپەرەس ئەمەس، نەپسىنىڭ قۇلى ئەمەس، ھەسەتخور ۋە تەمەخور ئەمەس. ئۇ ھالال ئەمگەك بىلەن تاپقان مېلىغا قانائەت قىلىدۇ. يامان يول بىلەن تاپقان ھارام پۇل- مال ۋە دۆلەتنى ئالدىغا دۆۋىلەپ قويسىمۇ قاراپ قويمايدۇ. ئۇنىڭ قەلبى قانائەت، خۇشاللىق ۋە ھۇزۇر ئىچىدە ياشىرىپ تۇرىدۇ. ئىنسانغا بۇلاردىنمۇ ئارتۇق بايلىق ۋە دۆلەت بولامدۇ؟

ئۇ ئەڭ ئىشەنچلىك ۋە ئىناۋەتلىك بىر ئىنسان، چۈنكى ئۇنىڭغا ئىشەنچ قىلىدىغانلارنىڭ ئىشەنچىسىنى يەردە قويمايدۇ ۋە ھەر زامان راستچىل بولىدۇ، ۋەدىسىدە تۇرىدۇ. ھەر ئىشنى توغرىلىق ۋە ئادىللىق بىلەن ئىشلەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئاللاھ ھەر يەردە ھازىر بار ۋە ھەر نەرسىدىن خەۋەردار ئىكەنلىكىگە چىن كۆڭلىدىن ئىشىنىدۇ. بۇنداق كىشى ئىگە بولغان ئېتىبار ۋە ئىناۋەتنىڭ ئۈستۈنلىكىنى سۆز بىلەن ئىپادىلەش مۇمكىن ئەمەس. بۇ خىل ئالىيجانابلىقلارغا ئىگە كىشىگە ئىشەنمەيدىغان ۋە ھۆرمەت قىلمايدىغان كىم بار؟ مانا بۇلار بىر مۇسۇلماننىڭ ھاياتى ۋە خاراكتېرى.

بىر مۇسۇلماننىڭ ھەقىقىي خاراكتېرى تىكلەنگەندىن كېيىن، بۇ ئۇنىڭ دۇنيادا ھېچقاچان چۈشكۈنلەشمەيدىغانلىقىنىڭ ۋە مەغلۇب بولمايدىغانلىقىنىڭ كاپالىتى. ئۇ ھاكىم بولۇشقا مەنسۇپ، ئەمما ھېچ بىر زامان مەھكۇم بولمايدۇ، چۈنكى ئىسلامنىڭ ئۇنىڭدا ياراتقان ئاللاھدىلىكلىرى تۈپەيلىدىن ھېچقانداق بىر كۈچ ئۇنىڭغا كۆلەڭگە چۈشۈرەلمەيدۇ، مەغلۇب قىلالمايدۇ.

بۇ دۇنيادا شەرەپلىك ۋە مۆتىۋەر هايات كەچۈرگەندىن كېيىن، ئۇ ئۇستىگە ئەڭ ئالىي رەھمەتلىرىنى ياغدۇرىدىغان ياراتقان ئىگىسىنىڭ ئالدىغا قايتىدۇ. چۈنكى ئۇ ۋەزىپىسىنى غەلىبىلىك ئورۇنداپ ئىمتىھاندىن ئەلا نەتىجىلەر بىلەن ئۆتتى. ئۇ پانىي دۇنيا هاياتىدا بەخت-سائادەت ئىچىدە ياشىدى، ئاخىرەتتىمۇ ئەبەدىي هۇزۇر، خۇشاللىق ۋە سائادەت ئىچىدە ياشايدۇ.

هەر قانداق بىر شەخس، خەلق توپى، مەلۇم دەۋر ياكى بىر جايغا مۇناسىۋەتلىك بولمىغان، ئىنسانىنىڭ دىنى بولغان ئىسلام، يۇقىرىقىلاردىن ئىبارەتتۇر. ئىسلام پۈتۈن كائىناتنىڭ بىردىنبىر يولى ۋە پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ بىردىنبىر دىنىدۇر. هەر قايسى دەۋرلەردە، هەر قايسى مەملىكەتلەردە ۋە هەر قايسى قەۋملەر ئىچىدە ياشاپ ئۆتكەن، ئاللاهنىڭ بارلىقىغا ئىشەنگەن ۋە هەقنى قوللىغان پۈتۈن ياخشى خىسلەتلىك كىشلەر، مەيلى ئۇلار ئۆز تىللىرىدا بۇ دىننى «ئىسلام» دەپ ئاتىسۇن، ياكى باشقا ئىسىملار بىلەن ئاتىسۇن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ مەزھىبى بولۇپ، ئۇلار ئىسلام يولىدىكى مۇسۇلمانلاردىن ئىدى.

# ئىككىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ئاساسي پرىنسىپلىرى

## ئىسلامنىڭ ئاساسي پرىنسىپلىرى

1 ـ ئاللاهتىن باشقا ئىبادەتكە هەقلىق بولغان مەبۇد بەرهەق (يەنى هەقىقىي ئىلاھ)يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن، ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن بەرهەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا گۇۋاهلىق بېرىش.

2 ـ هەركۈنى بەش ۋاخ نامازنى، ئىسلام شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىش.

3 ـ يىلدا بىر ئاي رامىزان روزىسىنى تۇتۇش.

4 ـ پۇل ـ مېلى زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتسە، يىلدا بىر قېتىم پۇل ـ مېلىنىڭ زاكىتىنى ئايرىش.

5 ـ ئىقتىسادى يېتەرلىك بولۇپ قودرىتى يەتسە، ئۆمۈر ئىچىدە بىر قېتىم بەيتوللاهقا بېرىپ هەج تاۋاپ قىلىش.

ئىسلامنىڭ يوقىرىقى بەش چوڭ ئاساسي پرىنسىپىغا ئەمەل قىلغان ئادەم «مۇسۇلمان» دەپ ئاتىلىدۇ.

## ئىسلامنىڭ ئىمان ۋە ئەمەل بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

ئىسلامنىڭ ئىمان ۋە ئەمەل بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ـ بىر ـ بىرىنى تولۇقلايدىغان، بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدىغان زىچ باغلىنىشلىق مۇناسىۋەتتۇر. ئىسلام ـ ئىمان ۋە ئەمەل دېمەكتۇر. چۈنكى ئىمان ئېتىقادقا، ئەمەل شەرىئەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئېتىقاد بىلەن شەرىئەت ئىككىسى بىرلىكتە ئىسلامغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. شۇڭا قۇرئان كەرىمدە، ئىمان هەمىشە ياخشى ئەمەللەر بىلەن بىرلىكتە بايان قىلىنغان. ئاللاھ ئىسلامنىڭ ئىمان ۋە ئەمەلدىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ سَيَجْعَلُ لَهُمُ الرَّحْمَنُ وُدًّا (**96**)]

«ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئۈچۈن ئاللاھ هەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ

دىللىرىدا) مۇھەببەت پەيدا قىلىدۇ» [مەريەم سۈرىسى 96 ـ ئايەت].

ئېنىقكى، دىللاردا مۇھەببەتنىڭ پەيدا بولۇشى ئىسلامنىڭ ئالامىتىدۇر. ئاللاھ ئاخىرەتتە جەننەتنى قازىنىش پەقەت ئىسلامنىڭ يەنى ئىمان ئېيتىش ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشنىڭ نەتىجىسى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ كَانَتْ لَهُمْ جَنَّاتُ الْفِرْدَوْسِ نُزُلًا (**107**) خَالِدِينَ فِيهَا لَا يَبْغُونَ عَنْهَا حِوَلًا (**108**)]

«شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنىڭ مەنزىلگاھى فىردەۋس جەننەتلىرى بولىدۇ. ئۇلار ئۇ جەننەتلەردىن يۆتكىلىشنى خالىمايدۇ» [كەھف سۈرىسى 107 ـ 108ئايەت].

كىشىلەر ئىسلام دىنىغا « لائىلاھە ئىللەللاھو، مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ » دېگەن كەلىمە تەييىبەنى مەنىسىنى بىلىپ ئوقۇپ، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ، ئىقرار قىلىش بىلەن كىرىدۇ. بۇ كەلىمە تەييىبەنىڭ مەنىسى: ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق بولغان ھەقىقىي ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ۋە بەرھەق پەيغەمبىرى دېگەنلىكتۇر. بۇ كەلىمە ئىمان ۋە ئىسلامنىڭ مەنىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىنتايىن ئىخچام بىر كەلىمە بولغانلىقتىن، كىشىلەر ئىسلام دىنىغا كىرىشتە، ئالدى بىلەن ئۇلاردىن مۇشۇ كەلىمە تەلەپ قىلىنىدۇ. كەلىمە تەييىبە ھەرقانداق كىشى ئۇنىڭ مەنىسىگە ئىقرار قىلىپ، كۆڭلىدىن تەسدىق ۋە قوبۇل قىلىش بىلەن مۇسۇلمان بولىدىغان ۋە ئۇنىڭغا ئىنكار قىلىش بىلەن مۇسۇلمانلىقنىڭ چەك ـ چېگرىسىدىن چىقىپ كېتىدىغان بىردىنبىر ئەھمىيەتلىك كەلىمىدۇر. چۈنكى ئىسلام دىنىنىڭ شۇئارى ۋە روھى «لا ئىلاھە ئىللەللا» يەنى« ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق» دېگەنلىكتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇنى قوبۇل قىلىپ ئىقرار ۋە تەسدىق قىلغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي مەقسىتىنى ئورۇنلىغان بولىدۇ.

«مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ» يەنى«مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەرھەق پەيغەمبىرى» دەپ ئېتىراپ قىلىپ، گۇۋاھلىق بېرىش بولسا، «لا ئىلاھە ئىللەللا» دېگەن شاھادەتنى تولۇقلىغانلىقتۇر. بۇ ئىككى شاھادەت (يەنى كەلىمە تەييىبە) ئىسلام دىنىنىڭ روھى بولغىنىنىڭ سىرتىدا، پۈتۈن ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ دۇرۇسلىقى ۋە ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشىنىڭ كاپالىتىدۇر. چۈنكى، ئاللاھقا ئىخلاس قىلماستىن ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا ئەگەشمەستىن قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ھەرگىز قوبۇل بولمايدۇ. ئاللاھقا چىن ئىخلاس قىلىش بىلەن «لا ئىلاھە ئىللەللا» دېگەن شاھادەت ئورۇندىلىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا ھەقىقىي رەۋىشتە ئەگىشىش بىلەن «مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ» دېگەن شاھادەت ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ. ئاخىرەتتە ئازابتىن ساقلىنىش ۋە جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن كاپالەت قىلغۇچىمۇ بىردىنبىر كەلىمە تەييىبەدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

3/2 ـ وللترمذى: ((مَنْ شَهِدَ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، وَأَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَرَّمَ الله عَلَيْهِ النَّارَ)) رواه الترمذي: (2638).

3/2 ـ تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە: اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

اللەنىڭ ئەلچىسىدۇر، دەپ گۇۋاھلىق بەرگەن ھەرقانداق كىشىگە الله دوزاخنى ھارام قىلىدۇ دېيىلگەن.(تىرمىزى: 2638)

كەلىمە تەييىبەنىڭ پايدىلىرى ئىنتايىن كۆپ. كەلىمە تەييىبەنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى، كىشىلەرنى مەخلۇقاتقا چوقۇنۇشنىڭ قۇللۇقىدىن ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ باشقىسىغا ئەگىشىشنىڭ ھالاكەتلىرىدىن قوتۇلدۇرۇپ، بىر ئاللاھقىلا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىشتەك، توغرا يولغا يېتەكلەش ئارقىلىق، ئۇلارنى ئىككى ئالەمدە بەختلىك قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

يۇقىرىقى ئالتە ئىمانغا، ئۇنىڭدىن باشقا قۇرئان كەرىم ۋە سەھىي ھەدىسلەر ئارقىلىق ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان پۈتۈن مەسىلىلەرگە چىن ئىشىنىپ ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ئىسلام شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان جىمى ئەھكاملارنى قوبۇل قىلىپ، ئەمەل قىلغان كىشى ھەقىقىي مۆمىن ۋە مۇسۇلمان بولالايدۇ. ئاللاھ ھەقىقىي مۆمىنلەر توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ آمَنُوا بِاللَّهِ وَرَسُولِهِ ثُمَّ لَمْ يَرْتَابُوا وَجَاهَدُوا بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنفُسِهِمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ أُوْلَئِكَ هُمُ الصَّادِقُونَ (15)]

«شۈبھىسىزكى، ھەقىقىي مۆمىنلەر ـ ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرگەن، ئاندىن (ئىمانىدا) شەك كەلتۈرمىگەن، ماللىرى بىلەن جانلىرى بىلەن ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلاردۇر. ئەنە شۇلار ئىمان دەۋاسىدا راستچىللاردۇر» [ھوجۇرات سۈرىسى 15 ـ ئايەت].

## ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشتىكى ئۇسۇلى

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا زورلاشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشتىكى بىردىنبىر ئۇسۇلى: ئاۋۋال ئىسلامنىڭ ماھىيىتىنى كىشىلەرگە تولۇق بايان قىلىش ۋە قۇرئان كەرىمنى ئۇلارغا چۈشەندۈرۈپ ئوقۇپ بېرىش، ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنى خالىسا ئىسلامنى قوبۇل قىلىش، خالىسا تەرك ئېتىش ئىختىيارى بىلەن ئۆز ھاللىرىغا قويۇۋېتىشتىن ئىبارەت. ئاللاھ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، كىشىلەرنى دىنغا دەۋەت قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى تەلىم بېرىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَقُرْآناً فَرَقْنَاهُ لِتَقْرَأَهُ عَلَى النَّاسِ عَلَى مُكْثٍ وَنَزَّلْنَاهُ تَنزِيلاً (106) قُلْ آمِنُواْ بِهِ أَوْ لاَ تُؤْمِنُواْ إِنَّ الَّذِينَ أُوتُواْ الْعِلْمَ مِن قَبْلِهِ إِذَا يُتْلَى عَلَيْهِمْ يَخِرُّونَ لِلأَذْقَانِ سُجَّدًا (107)]

« قۇرئاننى كىشىلەرگە دانە ـ دانە ئوقۇپ بېرىشىڭ ئۈچۈن ئۇنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ نازىل قىلدۇق، ئۇنى تەدرىجىي نازىل قىلدۇق. قۇرئانغا ئىشىنىڭلار ياكى ئىشەنمەڭلار، ئىشىنىشىڭلار ئۇنىڭغا كامالەت، ئىشەنمەسلىكىڭلار ئۇنىڭغا نۇقسان ئېلىپ كەلمەيدۇ، دېگىن. شۈبھىسىزكى، قۇرئان نازىل بولۇشتىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (تەسىرلىنىپ) دەرھال سەجدىگە بارىدۇ. » [ئىسرا سۈرىسى 106 ـ107ـئايەت].

يەنى خالىساڭلار ئىمان ئېيتىڭلار، خالىساڭلار كۇپرىلىق ھالىتىڭلار بىلەن قېلىڭلار، سىلەرگە ئۆزۈڭلار خالىمىغان بىر ئېتىقادنى تېڭىش يوق، دېگەنلىكتۇر. ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئۇنىڭغا كىرىشكە ھېچ ۋاقىت زورلىغان ئەمەس ۋە زورلىمايدۇ. بەلكى كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا چىرايلىقچە دەۋەت قىلىدۇ، بەس. چۈنكى ئىسلام دىنى بىر نەرسىگە ئىشىنىدۇكى، ئۇ بولسىمۇ ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقى، تەلىماتلىرىنىڭ ئىلغارلىقى ۋە قانۇن ـ

پرىنسىپلىرىنىڭ ئادىللىقىدۇر! ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[لاَ إِكْرَاهَ فِي الدِّينِ قَد تَّبَيَّنَ الرُّشْدُ مِنَ الْغَيِّ فَمَنْ يَكْفُرْ بِالطَّاغُوتِ وَيُؤْمِن بِاللّهِ فَقَدِ اسْتَمْسَكَ بِالْعُرْوَةِ الْوُثْقَىَ لاَ انفِصَامَ لَهَا وَاللّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ (256)]

« دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى، كىمكى تاغۇت (يەنى اللە تىن باشقا بارچە مەبۇد) نى ئىنكار قىلىپ، اللەقا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللە (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر » [بەقەر سۈرىسى 256 ـ ئايەت].

قۇرئان كەرىمنىڭ تەلىماتى مۇسۇلمانلار كۇففارلارغا غالىب كەلگەن چاغلاردىمۇ، ئۇلارنى دىنغا كىرىشكە زورلاشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دېگەن:

[وَإِنْ أَحَدٌ مِّنَ الْمُشْرِكِينَ اسْتَجَارَكَ فَأَجِرْهُ حَتَّى يَسْمَعَ كَلاَمَ اللّهِ ثُمَّ أَبْلِغْهُ مَأْمَنَهُ ذَلِكَ بِأَنَّهُمْ قَوْمٌ لاَّ يَعْلَمُونَ (6)]

« ئەگەر مۇشرىكلاردىن بىرەر كىشى سەندىن ئامانلىق تىلىسە، تاكى ئۇ اللەنىڭ كالامىنى (يەنى قۇرئاننى) ئاڭلىغانغا (يەنى پىكىر قىلىپ، ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە يەتكەنگە) قەدەر، ئۇنىڭغا ئامانلىق بەرگىن، ئاندىن (ئۇ ئىمان ئېيتمىسا)، ئۇنى (جېنى، مېلى) ئامان تاپىدىغان جايغا يەتكۈزۈپ قويغىن، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار (ئىسلام دىنىنىڭ ھەقىقىتىنى) ئۇقمايدىغان قەۋمدۇر. » [تەۋبە سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# ئىككىنچى بۆلۈم. ئىمان

## بىرىنچى باپ. ئىماننىڭ شەرتلىرى ۋە ئالامەتلىرى

### ئىمان ۋە ئۇنىڭ شەرتلىرى

ئىمان ـ ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىپ، ئېتىقاد قىلىش، تىل بىلەن ئۇنىڭغا ئىقرار قىلىش ۋە ئەمەللەر ئارقىلىق ئۇنى ئىسپاتلاش دېمەكتۇر. ئىمام بۇخارى ۋە ئىمامى مۇسلىمنىڭ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان (ئالدىنقى بۆلۈمدە نەقىل قىلىنغان38/29ـ) ھەدىستە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىمان دېگىنىمىز، اللەنىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىش، پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش، پەيغەمبەرلەرگە ۋە پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىش، الله بىلەن ئۇچرىشىشقا ۋە ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە ئىشىنىشتىن ئىبارەتتۇر، دەپ جاۋاپ بەرگەنلىكى بايان قىلىنغان.

ھەسەنۇلبەسرىي رەزىيەللاھو ئەنھۇ مۇنداق دېگەن ئىكەن: «ئىمان ـ ئاغزاكى ئارمان قىلىش ياكى ئۆزىنى مۇسۇلمانچە كۆرسىتىش بىلەن ھاسىل بولىدىغان نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ، دىلدا ئورۇن ئالىدىغان، ئۇنىڭ راستلىقىنى ئەمەل ئىسپاتلايدىغان نەرسىدۇر.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد مۇستاپا سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىمانغا بەرگەن تەبىرىدىن ئىماننىڭ ئاساسي پرىنسىپى تۆۋەندىكى ئالتە ھەقىقەتكە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلىمىز.

1 ـ ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

2 ـ ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

3 ـ ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنىڭ بارلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

4 ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

5 ـ قىيامەت كۈنىنىڭ بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

6 ـ ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

يۇقىرىقى ئالتە ھەقىقەتكە چىن دىلىدىن ئىشىنىپ، ئۇنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئەمەل قىلغان ئادەم «مۇئمىن» دەپ ئاتىلىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ آمِنُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِي نَزَّلَ عَلَى رَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِيَ أَنزَلَ مِن قَبْلُ وَمَن يَكْفُرْ بِاللّهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيدًا (136)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى قۇرئان) غا ۋە ئىلگىرى ئاللاھ چۈشۈرگەن كىتابلارغا ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ» [نىسا سۈرىسى 136 ـ ئايەت].

## ئىماننىڭ كۈچىيىشى ۋە ئاجىزلىششى

ئىمان كەم ـ زىيادە بۇلىدۇ. ئاللاھنى ياد ئېتىش ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن ئىمان زىيادىلىشىدۇ ۋە كۈچىيىدۇ، ئاللاھنى ئۇنۇتۇش ۋە گۇناھ، يامان ئىشلارنى قىلىش بىلەن ئىمان ناقىسلىشىدۇ ۋە ئاجىزلىشىدۇ. مانا بۇ، ئىماننىڭ كەم ـ زىيادە بولغىنىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ إِذَا ذُكِرَ اللّهُ وَجِلَتْ قُلُوبُهُمْ وَإِذَا تُلِيَتْ عَلَيْهِمْ آيَاتُهُ زَادَتْهُمْ إِيمَانًا وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ (2)

«پەقەت ئاللاھ ياد ئېتىلسە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولىدىغان، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا ئىمانى كۈچىيىدىغان كىشىلەرلا (كامىل) مۆمىنلەردۇر » [ئەنفال سۈرىسى 2 ـ ئايەت]. ئىمان ئاللاھنىڭ زىكرى بىلەن كۈچىيىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن غاپىل قېلىش بىلەن ئاجىزلىشىدۇ. ئاللاھ ئىماننىڭ ياخشى ئەمەللەر بىلەن زىيادىلىشىدىغانلىقى توغرىلىق يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[هُوَ الَّذِي أَنزَلَ السَّكِينَةَ فِي قُلُوبِ الْمُؤْمِنِينَ لِيَزْدَادُوا إِيمَانًا مَّعَ إِيمَانِهِمْ وَلِلَّهِ جُنُودُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَكَانَ اللَّهُ عَلِيمًا حَكِيمًا (4)]

« مۆمىنلەرنىڭ ئىمانىغا ئىمان قوشۇلۇشى ئۇچۇن، الله ئۇلارنىڭ دىللىرىغا تەمكىنلىكنى چۈشۈردى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ (پەرىشتىلەردىن، جىنلاردىن، ھايۋانلاردىن ۋە تەبىئەت ھادىسىلىرىدىن بولغان) قوشۇنلىرى اللهنىڭدۇر، الله (خەلقىنىڭ ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر » [فەتھ سۈرىسى 4 ـ ئايەت].

## ئىماننى كۈچلەندۈرىدىغان ۋە ئۇنى زىيادە قىلىدىغان ئامىللار

1) **ئىلىم ـ** ئىلىم ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىسىدۇر. ئاللاھنى تونۇش ئېتىقادنى كۈچەيتىدۇ، ئېتىقادنىڭ كۈچىيىشى ئىماننىڭ كۈچىيىشى دېمەكتۇر.

2) **ئەمەل ـ** ياخشى ئەمەللەر بەندىنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان يېقىنلىقىنى زىچ باغلاپ تۇرىدىغان بىر چوڭ ۋاستە بولۇپ، ئىنسان ياخشى ئەمەللەرنى كۆپ قىلىش ئارقىلىق ئاللاھقا تېخىمۇ يېقىنلىشىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالايدۇ. ئاللاھقا يېقىنلىشىش ئىماننى كامالەتكە يەتكۈزىدۇ.

3) **تەپەككۇر ـ** ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش كىشىنى ئاللاھنى تېخىمۇ تونۇشقا ئېلىپ بارىدۇ. ئاللاھنى تونۇش ئىماننى كۈچەيتىدۇ. قۇرئاندا تەپەككۇر قىلىشقا چاقىرىدىغان ئايەتلەر ئىنتايىن كۆپ. ئاللاھنىڭ كامالىي قۇدرەتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش ئىبادەتنىڭ جەۋھىرىدۇر.

4) **ئاللاھنى ياد قىلىش ـ** قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، تەسبىھ ـ تەھلىللەرنى ئېيتىش بىلەن ئاللاھنى ياد ئېتىش ئىماننىڭ كۈچىيىشىگە ۋاستە بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھنى ياد ئېتىش ئاللاھقا بولغان ئىخلاس ۋە مۇھەببەتنى ئاشۇرىدۇ. ئىخلاس ۋە مۇھەببەت ئىماننى كۈچەيتىدۇ ۋە كامالەتكە يەتكۈزىدۇ.

# ئىماننىڭ ئالامەتلىرى

**1) گۈزەل ئەخلاق**

ئەخلاق ئىنساننىڭ روھىدا يەرلىشىپ ئادەتكە ئايلىنىپ قالغان قىلىقلار بولۇپ ، ئەخلاق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى، گۈزەل ئەخلاق، يەنە بىرى ناچار ئەخلاق. گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ تولۇقلانمىسى بولۇپ، ئۇ سۆز ـ ھەرىكەت ۋە ئىش ـ پائالىيەتلەردە توغرا بولۇش دېمەكتۇر. گۈزەل ئەخلاقنىڭ پادىشاھى توغرىلىقتۇر. گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ كامىللىقىنى نامايان قىلىدۇ. ئەخلاقسىز كىشىنىڭ ئىمانى كەمدۇر. ئاللاھ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ماختاپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِنَّكَ لَعَلى خُلُقٍ عَظِيمٍ (4)]«سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاقتا ئىگىسەن» [قەلەم سۈرىسى 4 ـ ئايەت].

**2) ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ سۆيگۈسى**

ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ھەممىدىن سۆيۈملۈك بولۇشى ۋە بۇ سۆيگۈنىڭ پۈتۈن ئىش ـ پائالىيەت ۋە گەپ ـ سۆزلەردە ئىپادىلىنىشى ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ:

64/46 – أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((ثَلَاثٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ وَجَدَ بهن طَعْمَ الْإِيمَانِ مَنْ كَانَ الله وَرَسُولُهُ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِمَّا سِوَاهُمَا، وَمَنْ أحب عبدا لا يحبه إلا لله، ومن يكره أن يعود فِي الْكُفْرِ بَعْدَ أَنْ أَنْقَذَهُ الله مِنْهُ كما يكره أن يلقى فِي النار))* رواه البخاري (16)، مسلم (43)

64/46 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى ئۈچ خىسلەتنى ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرگەن كىشى ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيدۇ: الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرۈش، باشقىلارنى پەقەت الله ئۈچۈنلا دوست تۇتۇش ۋە الله ئۇنى كۇپۇرلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، كۇپۇرلۇققا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تاشلىنىشنى يامان كۆرگەندەك يامان كۆرۈش. (مۇسلىم 43)

**3) ئاللاھتىن قورقۇش**

ئاللاھنى ھەقىقىي تونۇغان كىشى ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى تونۇيدۇ، ئاللاھنىڭ ھەيۋىتىدىن ئەيمىنىدۇ ۋە ئۆزىنىڭ ئاللاھنى لايىقىدا قەدىرلىيەلمىگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَمِنَ النَّاسِ وَالدَّوَابِّ وَالْأَنْعَامِ مُخْتَلِفٌ أَلْوَانُهُ كَذَلِكَ إِنَّمَا يَخْشَى اللَّهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاء إِنَّ اللَّهَ عَزِيزٌ غَفُورٌ (28)]

« شۇنىڭدەك ئىنسانلارنى، ھايۋانلارنى، چاھارپايلارنىمۇ خىلمۇخىل رەڭلىك قىلىپ ياراتتى، ﷲنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە ﷲ تىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ، ﷲ ھەقىقەتەن غالىبتۇر، (بەندىلىرى ئىچىدە تەۋبە قىلغانلارنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.» [فاتىر سۈرىسى 28 ـ ئايەت]. ئاللاھتىن قورقۇش ئىماننىڭ كامىللىقىدىن دېرەك بېرىدۇ. ئاللاھتىن قورقۇش ـ ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىپ ئۇنىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ قېلىشتىن ھەزەر قىلىش دېگەنلىكتۇر.

4) **ياخشى ئەمەللەر**

روھلارنى پاكلايدىغان، ھاياتنى گۈزەللەشتۈرىدىغان ياخشى ئەمەللەر ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئاندا ئىمان ھەمىشە ياخشى ئەمەللەر بىلەن بىرلىكتە كەلتۈرۈلگەن. چۈنكى ئىمان ئەگەر ياخشى ئەمەللەردىن ئايرىلىپ قالىدىغان بولسا، ئۇ، نە مېۋىسىدىن، نە سايىسىدىن پايدىلانغىلى بولمايدىغان پايدىسىز دەرەخكە ئوخشاپ قالىدۇ. ئىمانسىز قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرمۇ رىيا ۋە نىفاقتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[الَّذِينَ آمَنُواْ وَلَمْ يَلْبِسُواْ إِيمَانَهُم بِظُلْمٍ أُوْلَئِكَ لَهُمُ الأَمْنُ وَهُم مُّهْتَدُونَ (82)]

«ئازابقا يولۇقۇشتىن ساقلىنىش ئىمان ئېيتقان، ئىمانىغا مۇشرىكلىكنى(ۋە رىيانى) ئارىلاشتۇرمىغان ئادەملەرگە مەنسۇپتۇر» [ئەنئام سۈرىسى 82 ـ ئايەت].

**ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىغا كۆرسىتىدىغان تەسىراتلىرى**

ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىغا بېرىدىغان تەسىراتلىرى ئىنتايىن كۆپ، بىز تۆۋەندە پەقەت بىر قانچىسىنى بايان قىلىمىز.

1) **ھىدايەت** ـ ئىمان كىشىنى توغرا يولغا باشلاش ئارقىلىق، ئۇنى ئىككى ئالەمنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشتۈرىدۇ. چۈنكى توغرا يولغا ھىدايەت تېپىش ئىمان ۋە ياخشى ئەمەللەرنىڭ نەتىجىسى، شۇنىڭدەك، ئاخىرەتتە جەننەتنى قازىنىشمۇ ھىدايەتنىڭ نەتىجىسىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ آمَنُواْ وَعَمِلُواْ الصَّالِحَاتِ يَهْدِيهِمْ رَبُّهُمْ بِإِيمَانِهِمْ تَجْرِي مِن تَحْتِهِمُ الأَنْهَارُ فِي جَنَّاتِ النَّعِيمِ (9)]

«شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلارنى ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى پەرۋەردىگارى ئۇلارنىڭ ئىمانى سەۋەبىدىن ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان، نازۇ نېمەتلىك جەننەتلەرگە يېتەكلەيدۇ» [يۇنۇس سۈرىسى 9 ـ ئايەت].

2) **شجائەت** ـ ئىمان مۇسۇلمان كىشىدە، ئاللاھ تائالانىڭ غەيرىدىن قورقمايدىغان، ئېسىل خىسلەتنى يېتىلدۈرىدۇ. چۈنكى ئىماننىڭ ھەقىقىتى، كىشىگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزۈش، ئۆلتۈرۈش ـ تىرىلدۈرۈش ۋە رىزىق بېرىش پەقەت بىر ئاللاھنىڭ قولىدا، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەلەب قىلىدۇ. مۇسۇلمان كىشى مۇشۇ ئېتىقادى بىلەن، ئۆزىنىڭ ئەزەلدىن ھۆر ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ ۋە ھۆررىيىتىنى قوغداش يولىدا، ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدۇ. ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا تەلىم بېرىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قُل لَّن يُصِيبَنَا إِلاَّ مَا كَتَبَ اللّهُ لَنَا هُوَ مَوْلاَنَا وَعَلَى اللّهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ (51)]

« ئېيتقىنكى، ‹بىزگە پەقەت اللهنىڭ تەقدىر قىلغان نەرسىسى يېتىدۇ، ئۇ بىزنىڭ مەدەتكارىمىزدۇر. مۆمىنلەر اللهقا تەۋەككۇل قىلسۇن(يەنى مۆمىنلەر ھەممە ئىشنى اللهقا تاپشۇرسۇن، ئۇنىدىن باشقا ھېچ ئەھەدىگە يۆلەنمىسۇن)›» [تەۋبە سۈرىسى 51 ـ ئايەت].

3) **غەلىبە** ـ ئىمان مۆمىن كىشىلەرنى غەلىبىگە ئېرىشتۈرىدۇ. ئاللاھ ھەقىقىي مۆمىنلەرنى ھالاكەتلەردىن ساقلايدۇ ۋە دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غالىب قىلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ ۋەدىسىدۇر. زامانىمىزدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھ ۋەدە قىلغان ياردەملەردىن مەھرۇم قېلىپ، خار ۋە

زەبۇنلۇق گىرداۋىغا چۈشۈپ قالغانلىقىنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى ئۇلارنىڭ ئاللاھ تەلەب قىلغان رەۋىشتە ھەقىقىي مۆمىنلەردىن بولالمىغانلىقىدىن ئىدى. چۈنكى، «مۇئمىن» سۆزى بىلەن «مۇسۇلمان» سۆزى ئوتتۇرىسىدا ئومۇم ۋە خاسلىق جەھەتتىن پەرق باردۇر. ھەرقانداق مۆمىن مۇسۇلمان دېيىلىدۇ، ئەمما ھەرقانداق مۇسۇلمان مۆمىن دېيىلمەيدۇ. بۇنىڭ دەلىلى مۇنۇ ئايەت:

[قَالَتِ الْأَعْرَابُ آمَنَّا قُل لَّمْ تُؤْمِنُوا وَلَكِن قُولُوا أَسْلَمْنَا وَلَمَّا يَدْخُلِ الْإِيمَانُ فِي قُلُوبِكُمْ وَإِن تُطِيعُوا اللَّهَ وَرَسُولَهُ لَا يَلِتْكُم مِّنْ أَعْمَالِكُمْ شَيْئًا إِنَّ اللَّهَ غَفُورٌ رَّحِيمٌ (14)]

« ئەئرابىلار: «ئىمان ئېيتتۇق» دەيدۇ، (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «(تېخى) ئىمان ئېيتمىدىڭلار ۋە لېكىن سىلەر بويسۇندۇق دەڭلار، ئىمان تېخى دىلىڭلارغا كىرمىدى، ئەگەر سىلەر اللهقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلساڭلار، الله سىلەرنىڭ ئەمەللىڭلاردىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ، الله ھەقىقەتەن(مۆمىنلەرگە) ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) ناھايىتى مېھرىباندۇر » [ھۇجۇرات سۈرىسى 14- ئايەت].

ئاللاھنىڭ قۇرئاندىكى ۋەدىلىرى ھەقىدە ئىزدەنگەن كىشى ئاللاھنىڭ مەزكۇر ۋەدىلىرىنىڭ ھەممىسى مۆمىنلەرگىلا خاس قىلىنغانلىقىنى ئوچۇق كۆرەلەيدۇ.

4) **قانائەت -** ئىمان مۇسۇلمان كىشىنىڭ قەلبىدە، قانائەت ۋە ئېسىل پەزىلەتلەرنى يېتىشتۈرىدۇ. چۈنكى ھەقىقىي چىن ئىمان رىزىق پەقەت ئاللاھنىڭ قولىدا، ئاللاھتىن باشقا رىزىق بەرگۈچى يوق، ئاللاھتىن كەلگەن رىزىقنى توسۇۋالغۇچى ھەم يوق، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ:

[اللّهُ يَبْسُطُ الرِّزْقَ لِمَنْ يَشَاء وَيَقَدِرُ وَفَرِحُواْ بِالْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا فِي الآخِرَةِ إِلاَّ مَتَاعٌ (26)]

« الله (ئۆزىنىڭ ھېكمىتىگە ئاساسەن) خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىدۇ ۋە (خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى) تار قىلىدۇ. (مۇشرىكلار) دۇنيا تىرىكچىلىكىگە خۇش بولۇپ كەتتى، دۇنيا تىرىكچىلىكى ئاخىرەتكە قارىغاندا ئازغىنا نەرسىدۇر » [رەئد سۈرىسى 26 - ئايەت].

5) **خاتىرجەملىك-** ئىمان مۇسۇلمان كىشىنىڭ كۆڭلىگە خاتىرجەملىك ۋە ئامانلىق بېغىشلايدۇ. چۈنكى دۇنيادا نۇرغۇن كىشىلەر جەۋر - زۇلۇم ۋە ھەقسىزلىكلەرگە ئۇچرايدۇ. لېكىن ئىنتىقام ئېلىشقا كۈيىنچىسىنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ. ماددىي ۋە مەنىۋى زىيان - زەخمەتلەرگە ئۇچرايدۇ لېكىن كۆپ ھاللاردا ئۇنىڭ بەدىلىنى كۆرەلمەيدۇ. بۇ سەۋەبتىن ئۇلار ھۇزۇرسىز ۋە خاتىرجەمسىز ياشاشقا يۈز تۇتىۋاتقاندا، ئىمان ئۇلارنى، ئۇلارنىڭ بۇ دۇنيادا ئالالمىغان ئىنتىقاملىرىنى ئېلىپ بېرىدىغان، تارتقان زىيانلىرىنى پايدىغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدىغان كەرەملىك ئاللاھنىڭ ئادالىتىگە ئىشىنىپ، ئاخىرەتنى كۈتۈپ، خاتىرجەم، بەھۇزۇر ئۆمۈر سۈرۈشكە ئۈندەيدۇ.

6) **چىدام ۋە سەۋىرچانلىق -** ئىمان مۇسۇلمان كىشىدە، باشقا كەلگەن ھەرقانداق بالا - قازا ۋە مۇسىبەتلەر ئالدىدا تەۋرەنمەيدىغان، چىداملىق ئىرادىنى يېتىشتۈرىدۇ. چۈنكى ھەقىقىي چىن ئىمان باشقا كەلگەن پۈتۈن بالايىئاپەت ۋە مۇسىبەتلەر ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلىشى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا مۆمىن كىشى بېشىغا كەلگەن ھەرقانداق

ئوگۇشسىزلىقلار ۋە مۇسىبەتلەرنى قەيسەرلىك بىلەن قارشى ئالدۇ ۋە سەۋىر بىلەن ئۆزىنى تۇتىۋېلىپ، تۇرمۇشنى يەنىلا بەھۇزۇر ئۆتكۈزۈپ كېتەلەيدۇ. ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىغا بېرىدىغان مۇندىن باشقىمۇ ئەجايىپ تەسىرلىرى ئىنتايىن كۆپ. ئۇلارنى ساناپ بولۇش مۇمكىن ئەمەس.

## ئىمان ۋە ئىسلامدىن چىقىپ كېتىشكە سەۋەب بولىدىغان ئامىللار

1 ـ ئىسلام دىنىغا ئىنكار قىلىش.

2 ـ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش.

3 ـ مۇناپىقلىق، يەنى ئىچىدە كاپىرلىقنى يوشۇرۇپ، سىرتىدا مۇسۇلمانلىقنى ئاشكارىلىش ياكى ئۇنىڭغا شەك قىلىش.

4 ـ ئەمەل ـ ئىبادەتنى ياكى دۇئانى ئاللاھنىڭ غەيرىگە قىلىپ، ئۇلار ئارقىلىق ئاللاھقا يېتىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش.

5 ـ كۇففارلارنىڭ ئېتىقادلىرىغا ۋە تۇتقان يوللىرىغا كۆڭۈلدىن رازىلىق بىلدۈرۈش.

6 ـ باشقىلارنىڭ تۇتقان يوللىرىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن ئەۋزەل كۆرۈش.

7 ـ قۇرئان ۋە سەھىھ ھەدىسلار بىلەن سابىت بولغان ئىسلام ئەھكاملىرىنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار قىلىش.

8 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىش ياكى ئۇنى مەسخىرە قىلىش.

9 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ زىيىنىغا كۇففارلار بىلەن بىرلىشىش.

10 ـ باشقا قانۇنلارنى ئىسلام شەرىئىتىدىن ئەۋزەل كۆرۈش.

11 ـ سېھىرگەرلىك قىلىش ياكى سېھىرگە ئىشىنىش.

12 ـ ئىسلام تەلىماتلىرىدىن يۈز ئۆرۈش ياكى ئۇلارنى مەسخىرە قىلىش.

13 ـ ئاللاھنىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىھ ھەدىسلىرى بويىچە ھۆكۈم قىلىشقا قايىل بولماسلىق ياكى شەرىئەتنى كەمسىتىش، يەنى ئۇنى ھازىرقى زامانغا ماسلاشمايدۇ، دېيىش.

14 ـ داخان، پالچى ۋە رەمچىلارنىڭ غەيبتىن سۆزلىگەن سۆزلىرىگە ئىشىنىش.

851/446 ـ أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ أَتَى حَائِضًا في فرجها أَوِ امْرَأَةً فِي دُبُرِهَا أَوْ كَاهِنًا فَقَدْ كَفَرَ بِمَا أُنْزِلَ عَلَى مُحَمَّدٍ))* رواه الترمذي (135)

851/446 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ھەيزدار ئايال بىلەن جىما قىلسا ياكى ئايالىنىڭ ئارقىسىغا كەلسە ۋە ياكى كاھىنىنىڭ ئالدىغا بارسا، مۇھەممەد (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) گە چۈشۈرۈلگەن دىننى ئىنكار قىلغان بولىدۇ. (تىرمىزى: 135)

15 ـ ئاللاھنىڭ ئەمىر- پەرمانلىرىنى ئاشكارا رەت قىلىش، يەنى ھەقىقەتكە ئىقرار قىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىن باش تارتىش. شەيتانلارنىڭ ئاتىسى ئىبلىسمۇ ھەقىقەتنى بىلەتتى ۋە ئاللاھنى ئېتىراپ قىلاتتى. بىراق ئىبلىس تەكەببۇرلۇقتىن ئاللاھنىڭ پەرمانىغا

ئاشكارا قارشى چىققانلىقى سەۋەبتىن، ئۇ كاپىرلاردىن بولۇپ كەتكەن ۋە ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن مەڭگۈلۈك قوغلانغان. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلاَئِكَةِ اسْجُدُواْ لآدَمَ فَسَجَدُواْ إِلاَّ إِبْلِيسَ أَبَى وَاسْتَكْبَرَ وَكَانَ مِنَ الْكَافِرِينَ (34)]

«ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەرگە: ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار، دېدۇق، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۇ، كاپىرلاردىن بولۇپ كەتتى» [بەقەر سۈرىسى 34 ـ ئايەت].

يوقىرىدا بايان قىلىنغان كۆپىرنىڭ تۈرلىرىدىن قايسى بىرىنى سادىر قىلغان كىشى ئىسلام ۋە ئىماندىن چىققان بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ھەممىمىزنى ئىمانىمىزدا مەھكەم قىلسۇن، ئامىن!

# ئىككىنچى باپ. ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش

## ئاللاھنىڭ مەۋجۇدلىقى

ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى دەلىل ـ ئىسپاتلىرى بىلەن كۆرستىش ھاجەتسىز. چۈنكى ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان سانسىز ئالامەتلەر ئەتراپىمىزدا ھەر ۋاقىت ئۆزلىرىنى نامايان قىلىپ تۇرماقتا. كائىناتتىكى ھەر بىر ئالامەت ۋە ھەر بىر مەۋجۇدات ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ تۇرماقتا. ئالاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىگە دەلىل ـ ئىسپات تەلەپ قىلىش، خۇددى ئوپئوچۇق كۈندۈزدە، ئاسماندا قۇياشنىڭ بارلىقىغا دەلىل ـ ئىسپات تەلەپ قىلغانغا ئوخشاش بىمەنىلىكتۇر. ئەھۋال شۇنداق تۇرۇپمۇ، خۇددى ئەما كىشىلەر كۈندۈزدىكى قۇياشنىڭ كۆزلەرنى چاقنىتىدىغان پارقىراق نۇرىنى كۆرەلمىگىنىدەك، بەزى ئىنسانلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشىدا ھەمىشە نامايان بولۇپ تۇرغان، ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ چەكسىز قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان سانسىز ئالامەتلەرنى كۆرەلمەيۋاتماقتا. ئىنسانلار ئارىسىدا كۆپىرنىڭ مەيدانغا كېلىشى مانا بۇ سەۋەبتىن ئىدى. شۇ ۋەجىدىن ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل ـ ئىسپاتلاردىن بەزىسىنى كەلتۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىل ـ ئىسپاتلارنى ساناپ تۈگىتىش مۇمكىن ئەمەس. ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ سانىچە دەلىللەر ئۇنىڭ بارلىقىغا كەسكىن دالالەت قىلىدۇ. دۇنيادىكى ھەر بىر مەۋجۇدات ئۆزىدىكى ۋە ئەتراپىدىكى، ئاللاھنىڭ مەۋجۇدلىقى ۋە ئۇنىڭ يەككە ـ يېگانە ياراتقۇچى ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدىغان نۇرغۇن ئالامەتلەرنى نامايان قىلىپ تۇرماقتا. بۇ مەنادا ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ لَآيَاتٍ لِّلْمُؤْمِنِينَ (3)]

«ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا مۆمىنلەر ئۈچۈن (ئاللاھ تائالانىڭ بارلىقى، بىرلىكى ۋە قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن دەلىللەر بار»[جاسىيە سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز بارلىق شەيئىلەرنىڭ قانداق پەيدا بولغانلىقى ھەققىدە ئىزدىنىپ، ئۇنىڭغا جاۋاب تاپماقچى بولغان ھەر قانداق كىشى، تۆۋەندىكى تۆت جاۋابتىن باشقىسىنى تاپالمايدۇ:

1 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر ئۆزلىكىدىن پەيدا بولغان، يەنى ماددىنىڭ زەررىلىرى (پارچىلىرى) ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىگە ئىگە بولۇش ئارقىلىق، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنى ۋۇجۇتقا چىقارغان دېيىش. بۇنداق جاۋاب ئەقىلغا ھەرگىزمۇ مۇۋاپىق كەلمەيدۇ، چۈنكى ، تاش، سۇ، ھاۋا، تۇپراق ۋە ئۇلاردىن باشقا ماددىلاردا ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىنىڭ يوقلىقى ھەممىگە مەلۇم. تارىختىن بېرى، ھېچبىر زامان ئۇلارنىڭ ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىگە، شۇنداقلا يارىتىش قۇدرىتىگە ئىگە بولغانلىقى مەلۇم ئەمەس. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، ھېچقانداق ئەقىل، ئىدراك ياكى كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە بولمىغان ماددىلارنىڭ كائىناتنى ئەمەس، بەلكى ئۆزلىرىنىمۇ بارلىققا كەلتۈرەلمەيدىغانلىقى ئېنىقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ جاۋاب ھېچقانداق ئىلمىي ئاساسقا ئىگە بولمىغانلىقى ئۈچۈن رەت قىلىنىدۇ.

2 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەرنى تەبىئەت ياراتقان دېيىش. ئەگەر بىز، بۇ جاۋابنى بەرگۈچىلەردىن تەبىئەت دېگەن نېمە دەپ سورايدىغان بولساق، ئۇلاردىن بەزىلەر: «تەبىئەت ـ كائىناتنىڭ مەنزىرىسى» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇم بولىدۇكى، كائىنات يوق ئىكەن تەبىئەتمۇ يوق ئىدى. چۈنكى بىر نەرسىنىڭ مەنزىرىسى شۇ نەرسە مەۋجۇد بولغاندىلا ئاندىن مەۋجۇد بولالايدۇ. ئۇ نەرسە بولمىسا مەنزىرىسىمۇ بولمايدۇ. ئۇنداقتا تەبىئەت بۇرۇن ئۆزى يوق تۇرۇپ، قانداقمۇ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەرنى ياراتالىدى؟ ئەگەر بىز تەبىئەتنى كائىناتتىن بۇرۇن بار ئىدى، دەپ پەرەز قىلغاندىمۇ، تەبىئەت ئەقىل ـ ئىدراك ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە بولمىغان بىر نەرسە تۇرۇپ، قانداقمۇ كائىناتنى ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەرنى، جۈملىدىن ئەقىللىق ئىنسانلارنى ياراتالىسۇن؟! ئۇلاردىن بەزىلەر تەبىئەتنى «كائىناتنىڭ ئۆزى» دەپ تەرىپلىسە، بەزىلەر ئۇنى «يوشۇرۇن كۈچ» دەپ تەرىپلىمەكتە. بۇ يوشۇرۇن كۈچ ئاللاھنىڭ قۇدرىتى بولماي نېمە؟ ئۇلار بۇنى «تەبىئەت» دەپ چۈشەنسە، بىز ئاللاھنىڭ كامالىي قۇدرىتىنىڭ نامايەندىسى، دەپ چۈشىنىمىز. دېمەك، كائىناتنى تەبىئەت ياراتقان دەيدىغان بۇ جاۋابمۇ، يۇقىرىقىسىدىن قېلىشمايدىغان بىمەنە جاۋابتۇر.

3ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر تاسادىپى يارىتىلىپ قالغان، يەنى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر، ئەسلىدە ئاتوم زەررىلىرىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلار ئۇشتۇمتۇت ھەرىكەتكە كېلىش ئارقىلىق بىر ـ بىرى بىلەن تاسادىپى پۇتۇنلىشىشى نەتىجىسىدە كائىنات ۋۇجۇتقا كەلگەن دېيىش. ئۇنداقتا، قۇياشنىڭ ماددىلىرى ئىسسىق ماددىلاردىن ئىبارەت بولۇپ، قۇياش دۇنياغا ئىسسىقلىق ۋە يورۇقلۇق بېرىدۇ. يەرشارى ۋە باشقا پىلانىتلارنىڭ ماددىلىرىدا ئىسسىقلىق ماددىسى يوق ئىكەنلىكى ھەممىگە مەلۇم. تاسادىپى بولغان ئىشلارنىڭ پىلانسىز ۋە نىزامسىز ھالدا، ئۇشتۇمتۇت مەيدانغا كېلىدىغانلىقىمۇ ئېنىق بىر مەسىلە. قانداقلارچە، ئىسسىقلىق ماددىلىرى تاسادىپى ھالدا ھەممىسى بىر يەرگە كېلىپ قۇياشقا ئايلىنىپ قالدى؟ يەرشارىدىن باشقا پلانىتلاردا سۇنىڭ يوقلىقى ۋە ئۇ جايلاردا جانلىقلارنىڭ ياشىمايدىغانلىقى ھەممىگە ئايان بولغان بىر ئىلمىي ھەقىقەت بولغان يەردە، سۇ قانداق بولۇپ باشقا پلانىتلاردا بولۇپ قالماستىن، تاسادىپى جانلىقلار ياشايدىغان يەرشارىدىلا بولۇپ قالغان؟ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق مەۋجۇداتلار بىر خىل ئىنچىكە نىزام ۋە مۇكەممەل بىر قانۇن سىستېمىسى بىلەن ھەرىكەت قىلىدۇ. تاسادىپى بولغان ئىشلار ـ بىز يۇقىرىدا ئېيتقاندەك ـ

نىزامسىز ۋە پىلانسىز بولىدۇ. بۇ ھالدا، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى مەۋجۇداتلارنىڭ ھەرىكەت قىلىشىدىكى نىزام ۋە قانۇن سىستېمىلار نەدىن كەلدى؟ تەسادىپىلىق ئۈزىدە بولمىغان نىزام ۋە قانۇن سىستېمىلارنى كائىناتقا قانداقمۇ بېرەلەيدۇ؟ دېمەك، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەرنى تاسادىپى پەيدا بولۇپ قالغان دېگەن جاۋاب، ھەقىقەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان، ھېچقانداق ئىلمىي ئاساسقا يۆلەنمىگەن سەپسەتىدۇر.

4 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنى ئاللاھ ياراتقان دېيىش.

يوقىرىقى ئۈچ خىل جاۋابنىڭ ھېچبىرى ئىلمىي ئاساسقا يۆلەنمىگەنلىكى ۋە ئەقىل، مەنتىققا ئويغۇن كەلمىگەنلىكى سەۋەبلىك رەت قىلىنغانلىقىدىن مەلۇم بولدىكى، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز بارلىق شەيئىلەر ئىلىم ـ ھېكمەتلىك ۋە چەكسىز قۇدرەتلىك، كامىل بىر زات تەرىپىدىن ئىنتايىن ئىنچىكە نىزام ۋە پۇختا پىلانلار بىلەن يارىتىلغانلىقى شەك قوبۇل قىلمايدىغان بىردىنبىر ھەقىقەتتۇر. ئۇ زات بولسىمۇ، ئاللاھتۇر. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز پۈتۈن شەيئىلەرنى ئۆزىنىڭ ياراتقانلىقىنى ئېلان قىلدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

{ذَٰلِكُمُ ٱللَّهُ رَبُّكُمْ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ خَالِقُ كُلِّ شَيْءٍ فَٱعْبُدُوهُ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ وَكِيلٌ}

«ئەنە شۇ ئاللاھ سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر. ئاللاھتىن بۆلەك ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، ئۇ ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر» [ئەنئام سۈرىسى 102 ـ ئايەت].

تارىختىن بۇيان، ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم «كائىناتنى مەن ياراتتىم» دەپ دەۋا قىلغىنى يوق. چۈنكى ئاللاھتىن باشقا ياراتقۇچى يوق ـ دە!! ئالاھتىن باشقا بىرى كائىنات ياكى ئۇنىڭدىكى شەيئىلەردىن بىرەرسىنى يوقتىن بار قىلغان بولسا ئىدى، ئۇ ئەلۋەتتە، ئۆزىنى ئېلان قىلغان ۋە ئۇنىڭ شۆھرىتى دۇنياغا پۇركەتكەن بولاتتى. مەسىلەن: توكنى ئىجاد قىلغان ئېدىسونمۇ ئۆزىنىڭ توكنى ئىجاد قىلغانلىقىنى ئېلان قىلماي قالمىغان. ئەگەر ئاللاھتىن باشقا قۇياشنى ياكى ئاينى ياكى بىرەر جانلىقنى ياراتقان بىرسى بولسا ئىدى، ئۇ، ئۆزىنى ئېلان قىلماي قالمايتتى. چۈنكى ھەرقانداق ئىجادكار ئۆزىنىڭ ئىجادىيىتىنى ۋە ئۆزىنى دۇنياغا تونۇشتۇرۇشنى خالايدۇ. دېمەك: مەۋجۇداتلارنى يارىتىشتا ئاللاھتىن باشقا بىرەر ياراتقۇچىنىڭ بولمىغانلىقى شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، ھەممىنىڭ ياراتقۇچىسى يالغۇز ئاللاھتۇر! ئاللاھتىن باشقا ياراتقۇچىنىڭ يوقلىقى مۇنازىرە قوبۇل قىلمايدىغان كەسكىنلەشكەن بىردىنبىر ھەقىقەتتۇر! ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا خَلَقْنَا السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ وَمَا بَيْنَهُمَا لَاعِبِينَ (38) مَا خَلَقْنَاهُمَا إِلَّا بِالْحَقِّ وَلَكِنَّ أَكْثَرَهُمْ لَا يَعْلَمُونَ (39)]

«ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنى ئويناپ (يەنى بىكارغا) ياراتقىنىمىز يوق. ئۇلارنى بىز پەقەت ھەق ياراتتۇق ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى بۇنى بىلمەيدۇ» [دۇخان سۈرىسى 38 ـ 39 ـ ئايەتلەر].

«كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز پۈتۈن شەيئىلەرنى ئاللاھ ياراتقان» دېگەن تۆتىنچى جاۋابنى بەرگۈچىلەر ئۆزلىرىنىڭ يارىتىلىشتىكى تەبىئىتىنى ساقلاپ قالغان ۋە ئەقلىنىڭ ساداسىغا ماسلاشقان مۆئمىن زاتلاردۇر. ئۇلار ھەممىنى ئاللاھ ياراتقانلىقىغا ئىقرار

قىلىدۇ ۋە ئاللاھتىن باشقا ھېچقانداق بىر ياراتقۇچىنىڭ يوقلىقىنى ياخشى بىلىدۇ. مانا بۇ، ئۇلارنىڭ قەلب قاتلىرىدىن ئېتىلىپ چىققان سەمىمىي ئېتىقاد ۋە پاك ھېس بولۇپ، ئۇ بولىسمۇ، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە بايان قىلغان مۇنۇ دىنىنىڭ ئىنكاسىدۇر.

[فَأَقِمْ وَجْهَكَ لِلدِّينِ حَنِيفًا فِطْرَةَ اللَّهِ الَّتِي فَطَرَ النَّاسَ عَلَيْهَا لَا تَبْدِيلَ لِخَلْقِ اللَّهِ ذَلِكَ الدِّينُ الْقَيِّمُ وَلَكِنَّ أَكْثَرَ النَّاسِ لَا يَعْلَمُونَ (30)]

«باتىل دىنلاردىن بۇرۇلۇپ، ئىسلام دىنىغا يۈزلەنگىن، ئاللاھنىڭ دىنىغا (ئەگەشكىنكى) ئاللاھ ئىنسانلارنى شۇ دىن بىلەن ياراتقان، ئاللاھنىڭ ياراتقىنىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. بۇ توغرا دىندۇر، لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى بىلمەيدۇ» [رۇم سۈرىسى 30 ـ ئايەت]. بۇ ئايەت، ھەرقانداق ئىنساننىڭ ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ئاساس قىلغان ھەق دىن بىلەن توغۇلىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىنسان تەبىئىتىدە ئاللاھقا ئىشىنىش ئېڭى تۇغۇلۇشتىن باردۇر. بەزى چاغلاردا، بولۇپمۇ راھەت ـ پاراغەتلىك چاغلاردا ئىنسانلارنىڭ غاپىللىقى سەۋەبى بىلەن، بۇ دىن ئۇلارنىڭ قەلبلىرىدىن كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، ھەتتا ئۇلار ئاللاھ تائالانى ئۇنتۇپ كېتىدۇ. ئەمما ئۇلارنىڭ باشلىرىغا ئېغىر كۈنلەر كېلىپ، ئۇنىڭدىن قوتۇلۇش ئۈچۈن چارىسى تۈگىگەن ۋە ئەتراپىدىكىلەرنىڭ ياردىمىدىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن ۋاقىتتا، بۇ دىن ئۇلارنىڭ قەلب قاتلىرىدىن پارتلاپ چىقىدۇ. شۇ ۋاقىتتا، ئۇلار پۈتۈن كامالى ئىخلاس بىلەن ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىپ، ئۇنىڭغا مۇناجات قىلىدۇ، ئۇنىڭدىن ياردەم سورايدۇ. بۇ ئىنسانلارنىڭ خاراكتېرىدۇر. قۇرئان كەرىم بۇ ھەقىقەتنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذَا مَسَّ الْإِنسَانَ ضُرٌّ دَعَا رَبَّهُ مُنِيبًا إِلَيْهِ ثُمَّ إِذَا خَوَّلَهُ نِعْمَةً مِّنْهُ نَسِيَ مَا كَانَ يَدْعُو إِلَيْهِ مِن قَبْلُ وَجَعَلَ لِلَّهِ أَندَادًا لِّيُضِلَّ عَن سَبِيلِهِ قُلْ تَمَتَّعْ بِكُفْرِكَ قَلِيلًا إِنَّكَ مِنْ أَصْحَابِ النَّارِ (8)]

« ئىنسانغا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتسە، پەرۋەردىگارىغا يۈزلەنگەن ھالدا ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئاندىن الله ئۆز تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نېمەت ئاتا قىلغان (ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن كۈلپەتنى كۆتۈرۈۋەتكەن) چاغدا، اللّٰەقا زىيان ـ زەخمەتنى كۆتۈرۈۋېتىش توغرۇلۇق ئىلگىرى قىلغان دۇئاسىنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ، (باشقىلارنى) اللّٰەنىڭ يولىدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈن اللّٰەقا شېرىكلەرنى كەلتۈرىدۇ، ئېيتقىنكى، «سەن كۇفرىڭ بىلەن تۇرۇپ، (بۇ پانىي دۇنيادىن) ئازغىنا (ۋاقىت) بەھرىمەن بولغىن، سەن چوقۇم دوزىخىلاردىندۇرسەن » [زۇمەر سۈرىسى 8 ـ ئايەت].

ئۆتمۈشلەرگە نەزەر سالىدىغان بولساقمۇ، ئىنسانىيەت بېشىدىن كەچۈرگەن ھەرقانداق بىر دىنىنىڭ ئاساسلىق دەۋىتى ھەممىنى ياراتقۇچى ۋە ئىدارە قىلغۇچى يەككە ـ يېگانە بىر تەڭرىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىشنى ئاساسلىق نوقتا قىلغان بولىسمۇ، زامانلارنىڭ ئۆتىشى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۆلۈپ تۈگىشى، دىندارلارنىڭ ھەق يولدىن ئېزىشى، كىشىلەرنىڭ ھەق دىنىنىڭ تەلىماتلىرى ۋە ئەقىدىلىرىنى تامامەن ئۇنتۇپ كېتىشى نەتىجىسىدە، ئۇلارنىڭ ئاللاھنى قويۇپ، ئوتنى، دەرەخلەرنى، بۇتلارنى ۋە باشقا ھەرخىل مەخلۇقاتلارنى ئاللاھقا يېقىنلىشىش مەقسىتى بىلەن ئاللاھقا ۋاستە قىلىۋالغانلىقىنى، كېيىنچە، ئۇلارغا رەسمىي تۈردە چوقۇنغانلىقىنى كۆرىمىز. قۇرئان كەرىم بىزگە، ئۆز ۋاقتىدىكى مەككە مۇشرىكلىرىنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزلىرىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[أَلَا لِلَّهِ الدِّينُ الْخَالِصُ وَالَّذِينَ اتَّخَذُوا مِن دُونِهِ أَوْلِيَاء مَا نَعْبُدُهُمْ إِلَّا لِيُقَرِّبُونَا إِلَى اللَّهِ زُلْفَى إِنَّ اللَّهَ يَحْكُمُ بَيْنَهُمْ فِي مَا هُمْ فِيهِ يَخْتَلِفُونَ إِنَّ اللَّهَ لَا يَهْدِي مَنْ هُوَ كَاذِبٌ كَفَّارٌ (3)]

« بىلىڭلاركى، (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ دىن اﷲقا خاستۇر، اﷲنى قويۇپ بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى اﷲقا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ). اﷲ ھەقىقەتەن (قىيامەت كۈنى) ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ، اﷲ ھەقىقەتەن يالغانچىنى، (اﷲنىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ. » [زۇمەر سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

ئۇلار ئاللاھنىڭ ھەممىنى ياراتقۇچى پەرۋەردىگار ئىكەنلىكىگە ئىقرار قىلاتتى. ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَلَئِن سَأَلْتَهُم مَّنْ خَلَقَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ لَيَقُولُنَّ خَلَقَهُنَّ الْعَزِيزُ الْعَلِيمُ (9)]

«ئەگەر سەن ئۇلاردىن ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتتى دەپ سورساڭ، ئۇلار: "ئەلۋەتتە ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى غالىب، ھەممىنى بىلگۈچى ئاللاھ ياراتتى "دەيدۇ» [زۇخرۇف سۈرىسى 9 ـ ئايەت]. تارىخشۇناسلار يەر يۈزىدە ھېچقانداق بىر مىللەتنىڭ دىيانەتسىز ياشىمىغانلىقىنى يەكۈنلىدى. ئاللاھتىن باشقا ھەر خىل مەبۇدلارغا چوقۇنغانلارمۇ ئۆزلىرى چوقۇنغان نەرسىلەرنى ياراتقۇچى خالىق دەپ ئاتىمايتتى، بەلكى ئۇلارنى ياراتقۇچى تەڭرىگە ۋاستە بولغۇچى ئىلاھلىرىمىز ياكى كىچىك خۇدالىرىمىز دەپ ئاتايتتى. يېقىنقى زامانلارغىچە، ئافرىقىدا ئىپتىدائىي جەمئىيەت ھالىتىدە ئۆتكۈزۈلەردە، كەپىلەردە ياشاپ كەلگەن، ئادەم گۆشىنى يەيدىغان ئىنتايىن ۋەھشىي قەۋم «ھوتېنتوت» قەبىلىلىرىمۇ، پۈتۈن ئىلاھلارنىڭ بېشىدا، يالغۇز بىر ئىلاھ بار، دەپ ئېتىقاد قىلاتتى ۋە ئۇنى «ئاتىلارنىڭ ئاتىسى» دەپ ئاتايتتى. ئىنسان توغرا يولدىن ئېزىپ، قانچىلىك چوڭ خۇراپاتلارغا چۆكۈپ كەتسىمۇ، بەربىر ئۇنىڭ ئەقلى ھېچ نەرسىنىڭ سەۋەبسىز ۋۇجۇتقا چىقمايدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ ـ دە، ئۇ ئەقلىنى مۇشۇ سەۋەبلەر قانۇنىغا ئەگەشتۈرۈپ پىكىر يۈرگۈزىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ۋە چەكسىز قۇدرەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى تونۇيدۇ. ھېچ بولمىغاندا، ئۇنىڭ بېشىغا كۈلپەتلەر كېلىپ، دۇنيانىڭ سەۋەبلىرى كارغا كەلمىگەن چاغدا ئۇنىڭ ئەقلى ئۇنى ئاللاھقا تونۇشتۇرىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ئۇ پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئاللاھقا يالۋۇرىدۇ.

خۇلاسە: ئاللاھ تائالانىڭ بارلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش ئىنسان تەبىئىتىنىڭ تەلىبىلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئۇ، ئەقىلنىڭ زۆرۈرىيىتى ۋە كامالىتىدۇر. ئاللاھنىڭ ھەممىنى ياراتقۇچى يەككە ـ يېگانە خالىق (ياراتقۇچى) ئىكەنلىكىنى تونۇپ، ئۇنىڭغا ئىقرار قىلغاندىن كېيىن، ئىنسان ئۆزىنىڭ نېمە ئۈچۈن يارىتىلغانلىقى ھەققىدە ئويلىنىشى كېرەك.

## ئىنسان نېمە ئۈچۈن يارىتىلغان؟

ئىنساننىڭ نېمە ئۈچۈن يارىتىلغانلىقىنىڭ جاۋابى مۇسۇلمانلاردا تەيياردۇر. ھەر قانداق بىر ئىجادكار ئۆزى ئىجاد قىلغان نەرسىسىنىڭ سىرىنى، ئۇنى نېمە ئۈچۈن ئىجاد قىلغانلىقىنىڭ سەۋەبىنى ياخشى بىلگەندەك، بارلىق كائىناتنىڭ، جۈملىدىن ئىنساننىڭ ئىجادكارى ۋە ياراتقۇچىسى بولغان ئاللاھ تائالا «ئىنسان» دەپ ئاتالغان بۇ مەخلۇقاتنى نېمە ئۈچۈن ياراتقانلىقىنىڭ سەۋەبىنى ئەلۋەتتە ياخشى بىلىدۇ.

قېنى ئاللاھتىن سوراپ باقايلى: ئى ئاللاھ ئىنساننى نېمە ئۈچۈن ياراتتىڭ؟ ئۇنى يېمەك - ئىچمەك ئۈچۈنلا ياراتتىڭمۇ؟ ياكى زېمىن ئۈستىگە تۇغۇلۇپ، بىرەر غايە ۋە نىشانسىز ھالدا ئويۇن - تاماشالار بىلەن ئۆمۈر ئۆتكۈزۈپ، ئاخىرى يەنە شۇ زېمىننىڭ تېگىگە كۆمۈلۈپ تۈگىشىشى ئۈچۈنلا ياراتتىڭمۇ؟ ئەگەر شۇنداق بولىدىغان بولسا، ئۇنى باشقا مەخلۇقاتلاردىن ئالاھىدە ھۆرمەتلىك قىلىپ ياراتقىنىڭ ۋە ئۇنىڭغا روھ، ئەقىل ھەم ئىرادە ئاتا قىلغىنىڭنىڭ سىرى نېمە؟

ئاللاھ بىزنىڭ بۇ سوئاللىرىمىزغا جاۋاب بېرىپ قۇرئان كەرىمدە، ئىنساننى يەر يۈزىدە ئاللاھنىڭ ئەمر - پەرمانلىرىنى يۈرگۈزۈش ۋە ئۇنىڭ ئىرادىسىگە ۋارىسلىق قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىدىن ئورۇن باسار قىلىپ ياراتقانلىقىنى ئېلان قىلىدۇ:

[وَإِذْ قَالَ رَبُّكَ لِلْمَلاَئِكَةِ إِنِّي جَاعِلٌ فِي الأَرْضِ خَلِيفَةً قَالُواْ أَتَجْعَلُ فِيهَا مَن يُفْسِدُ فِيهَا وَيَسْفِكُ الدِّمَاء وَنَحْنُ نُسَبِّحُ بِحَمْدِكَ وَنُقَدِّسُ لَكَ قَالَ إِنِّي أَعْلَمُ مَا لاَ تَعْلَمُونَ (30)]

«ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: مەن يەر يۈزىدە ئورۇن باسار يارىتىمەن، دېدى. پەرىشتىلەر يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) ئورۇنباسار قىلامسەن؟ ھالبۇكى بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز دېدى. ئاللاھ مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن دېدى» [بەقەر سۈرىسى 30 - ئايەت].

يەر يۈزىدە ئۆرۇنباسار بولۇشنىڭ سالاھىيىتى ۋە ئەڭ ئالدىنقى شەرتى ئىنساننىڭ ئۆز پەرۋەردىگارىنى تونۇشى ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[اللَّهُ الَّذِي خَلَقَ سَبْعَ سَمَاوَاتٍ وَمِنَ الْأَرْضِ مِثْلَهُنَّ يَتَنَزَّلُ الْأَمْرُ بَيْنَهُنَّ لِتَعْلَمُوا أَنَّ اللَّهَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ وَأَنَّ اللَّهَ قَدْ أَحَاطَ بِكُلِّ شَيْءٍ عِلْمًا (12)]

«ئاللاھ يەتتە ئاسماننى ياراتتى، زېمىننىمۇ ئاسمانلارغا ئوخشاش (يەتتە قىلىپ) ياراتتى، ئاللاھنىڭ ئەمرى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا جارى بولۇپ تۇرىدۇ. (سىلەرگە بۇنى بىلدۈرۈشۈم) ئاللاھنىڭ ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكىنى ۋە ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىنى تولۇق بىلىدىغانلىقىنى بىلىشىڭلار ئۈچۈندۇر » [تالاق سۈرىسى 12 - ئايەت]

[وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ (56)]

«جىنلارنى ۋە ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم » [زارىيات سۈرىسى 56 - ئايەت]. بىز ياشاۋاتقان مۇشۇ كائىناتتىكى شەيئىلەر ئۈستىدە ياخشى ئويلىنىپ، تەپەككۇر قىلغان كىشى كائىناتتىكى ھەرقانداق نەرسىنىڭ، ئۆزىدىن باشقىسى ئۈچۈن يارىتىلغانلىقى ۋە باشقىسى ئۈچۈن خىزمەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرىدۇ. مەسىلەن: سۇ زېمىننى ياشارتىش ئۈچۈن، زېمىن ناباتاتلارنى چىقىرىش ئۈچۈت، ناباتاتلار ئىنسانلار ۋە ھايۋاناتلارنى ئوزۇقلاندۇرۇش ئۈچۈن، ھايۋاناتلار ئىنسانلارنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۆمۈر سۈرىۋاتقانلىقىنى ۋە ئۇلار ئۈچۈن خىزمەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرىمىز.

ئىنساننىڭ پۈتۈن كائىناتتىكىلەرنىڭ ئۇلۇغراقى بولۇپ يارىتىلغانلىق ھۆرمىتىگە مۇۋاپىق،

ئەقىلگە ئۇيغۇن كېلىدىغان بىردىنبىر ئەڭ توغرا جاۋاب شۇكى، ئىنسان ئاللاھ ئۈچۈن: ئاللاھنى تونۇش، ئۇنىڭغا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن يارىتىلغان. شۇ ۋەجىدىن، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق مەۋجۇداتلار پەقەت ئىنساننىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن يارىتىلغان ۋە ئۇنىڭغا بويسۇندۇرۇپ بېرىلگەن. ئىنسان ئەلۋەتتە، يوقىرىقى شەيئىلەردىن ئۇلۇغدۇر. بۇلار قانداقمۇ ئىنسان ئۈچۈن ئىلاھ بولالىسۇن؟! شۇڭا ئىنساننىڭ قۇياش، ئاي، يۇلتۇز، ئوت، كالا ۋە باشقا مەخلۇقاتلارغا چوقۇنۇشى ئۇزىنىڭ ئىنسانلىق ھۆرمىتىنى ھايۋانلىق دەرىجىسىگە چۈشۈرگەنلىكىدۇر. ئىنسان ئۈچۈن ئاللاھقا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىشتىن باشقىسى ياراشمايدۇ.

## ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىلىرى

ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىلىرى ئىنتايىن كۆپ، ئەمما ئۇلارنى تۆۋەندىكى ئىككىگە قىسقارتىپ چۈشەندۈرۈش مۇمكىن: بىرى، ئەقىل بىلەن ئىلىم، يەنە بىرى، ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىدىن ئىبارەت.

**ئاللاھنى ئەقىل ۋە ئىلىم ئارقىلىق قانداق تونۇغىلى بولىدۇ؟**

ئىنساندىكى ئورگانلارنىڭ ھېچبىرى بىكارغا يارىتىلغان ئەمەس. ئىنسان ۋۇجۇدىنىڭ يېتەكچىسى بولغان ئەقىلنى ئالايلۇق: ئەقىلنىڭ ۋەزىپىسى - تەپەككۇر قىلىش ۋە ئىزدىنىشتىن ئىبارەت. ئەگەر ئىنسان ئەقلىنى ئىشلىتىپ، ئەتراپىدىكى شەيئىلەر ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈپ، ئىزدەنمەيدىكەن، ئۇ، ئەقىلنىڭ ۋەزىپىسىنى جارى قىلدۇرمىغان، ھەتتا بارا - بارا ئەقىلنىڭ رولىنى تامامەن يوقاتقان بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئەقلىي بىلىش ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر دىن بولۇپ، ئۇنىڭ دەۋىتى پەقەت ئەقىللارغا خىتاب قىلىدۇ. كىشىلەرنى پىكىر يۈرگۈزۈپ ئىزدىنىشكە چاقىرىدۇ. ئىسلام دىنى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا قارىغۇلارچە ئېتىقاد قىلىشىنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. ئۇ كىشىلەرنى ئەقىل ئىشلىتىپ ئويلاپ، پىكىر يۈگۈزۈپ، ياخشى چۈشىنىپ، ئاندىن ئىسلام دىنىغا كىرىشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا، قۇرئان كەرىمدە، ئاللاھنىڭ ئاسمان، زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ئۈستىدە ئويلىنىپ، پىكىر يۈرگۈزۈشنى ئىبادەتنىڭ جەۋھىرى دەپ قارىغانلىقتىن، ئۇنىڭغا ئىنتايىن كۆپ ساۋاب بېرىلىدىغانلىقىغا ۋەدە قىلىنغان. ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قُلِ انظُرُواْ مَاذَا فِي السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَمَا تُغْنِي الآيَاتُ وَالنُّذُرُ عَن قَوْمٍ لاَّ يُؤْمِنُونَ (101)]

« ئېيتقىنكى، «ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنى كۆزىتىڭلار. مۆجىزىلەر ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچىلارنىڭ (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ) ئىمان ئېيتمايدىغان قەۋمگە پايدىسى بولمايدۇ » [يۇنۇس سۈرىسى 101 - ئايەت]. بۇ ئايەتتىكى كۆزىتىشتىن مەقسەت، ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى ئاجايىب قۇدرەتلىرى ۋە كامالىغا يەتكەن سەنئەتلىرى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق ئاللاھنى تونۇشتىن ئىبارەت. ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[وَاللّهُ أَخْرَجَكُم مِّن بُطُونِ أُمَّهَاتِكُمْ لاَ تَعْلَمُونَ شَيْئًا وَجَعَلَ لَكُمُ الْسَّمْعَ وَالأَبْصَارَ وَالأَفْئِدَةَ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (78)]

«ئاللاھ سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قارنىدىن ھېچ نەرسىنى بىلمەيدىغان ھالەتتىڭلار بىلەن چىقاردى، ئاللاھ سىلەرگە شۈكۈر قىلسۇن دەپ، قۇلاق، كۆز ۋە يۈرەكلەرنى ئاتا قىلدى» [نەھل سۈرىسى 78 - ئايەت]. ئاللاھ تائالا كائىناتتىكى ئۆزىنىڭ قۇدرىتىگە دالالەت قىلىدىغان

ئالامەتلەردىن ئىبرەت ئالمىغانلار ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَلَمْ يَسِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَتَكُونَ لَهُمْ قُلُوبٌ يَعْقِلُونَ بِهَا أَوْ آذَانٌ يَسْمَعُونَ بِهَا فَإِنَّهَا لَا تَعْمَى الْأَبْصَارُ وَلَكِن تَعْمَى الْقُلُوبُ الَّتِي فِي الصُّدُورِ (46)]

« ئۇلار زېمىندا سەير قىلمىدىمۇ؟ شۇنىڭ بىلەن ئۇلار (يەنى سەير قىلىپ) چۈشىنىدىغان دىللارغا، ياكى ئاڭلايدىغان قۇلاقلارغا ئىگە بولمىدىمۇ؟ ھەقىقەتەن كۆزلەرلا كور بولمايدۇ، لېكىن كۆكرەكلەردىكى قەلبلەر كور بولىدۇ (يەنى ھەقىقىي كورلۇق كۆزنىڭ كورلۇقى ئەمەس، دىلنىڭ كورلۇقىدۇر، كور ئادەم ئىبرەت ئالمايدۇ ۋە چۈشەنمەيدۇ) » [ھەج سۈرىسى 46 - ئايەت]. ئاللاھ تائالا ئىنساندىكى قۇلاق، كۆز ۋە يۈرەك قاتارلىق ئورگانلارنىڭ بىكارغا يارىتىلمىغانلىقى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[وَلاَ تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ إِنَّ السَّمْعَ وَالْبَصَرَ وَالْفُؤَادَ كُلُّ أُولئِكَ كَانَ عَنْهُ مَسْؤُولاً (36)]

« بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم، كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە)، (ئىنسان قىيامەت كۈنى) قۇلاق، كۆز، دىل (يەنى سەزگۈ ئەزالىرى) نىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە ھەقىقەتەن سوئال - سوراق قىلىنىدۇ » [ئىسرا سۈرىسى 36 - ئايەت]. دېمەك: قۇلاق، كۆز، قەلب قاتارلىق سەزگۈ ئەزالارنىڭ ئىنسان ئۈچۈن قىلىدىغان خىزمەتلىرى كۆپ ۋە بۇ ئەزالارنىڭ ئاللاھنىڭ ئالدىدىكى مەسئۇلىيىتى ئېغىر بولغانلىقىدىن، ئاللاھ بۇ ئەزالارنى قۇرئاندا بىر قانچە يەردە تەكرار بايان قىلغان. چۈنكى ئىنسان قۇلىقى بىلەن ئاللاھنىڭ كالامىنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى ئاڭلايدۇ. كۆزى بىلەن ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى گۈزەل سەنئەتلىرىنى، ئۇنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى نامايان قىلىدىغان تۈرلۈك ئالامەتلەرنى كۆرىدۇ. قەلبى بىلەن، كۆرگەن ۋە ئاڭلىغان ھەقىقەتلەرگە ئىشىنىپ، ئاللاھقا ئىمان ئېيتىدۇ. يوقىرىقى ئۈچ ئەزانى ئىشلىتىش پەقەت ئەقىلنىڭ ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ. ئەقىل ئۆز يولىدا ئىشلىتىلگەندىلا، يوقىرىقى ئۈچ ئەزامۇ ئۆز ۋەزىپىلىرىنى ئادا قىلالايدۇ.

ئاللاھ تائالانى تونۇشنىڭ ۋاستىسى بولغان «ئەقىل» نى، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە 50 ئورۇندا، «ئەقىل ئىگىلىرى» نى 10 ئورۇندا ماختىغان. ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان كائىناتتىكى تۈرلۈك ئالامەتلەر بايان قىلىنغان كۆپلىگەن ئايەتلەرنىڭ ئاخىرلىرىنى «چۈشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى بايان قىلدۇق». «ئەقىل ئىشلىتىپ چۈشەنمەمسىلەر؟». « ئىبرەت ئېلىڭلار ئى ئەقىل ئىگىلىرى!» دېگەنگە ئوخشاش جۈملىلەر بىلەن تۈگەتكەن. ئىنساننىڭ ئەسلى تەبىئىتى ئۇنى ئاللاھقا باشلايدۇ. ئىنساندىكى بۇ خىل تەبىئەت ياكى قابىلىيەت يالغۇز ۋىجدانلا ئەمەس ياكى يالغۇز ئەقىللا ئەمەس، بەلكى ئۇ ۋىجدان بىلەن ئەقىلنىڭ بىرىكمىسىدۇر. ئەقىل يالغۇز ئۆزىلا ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنى تەبىئىي زۆرۈرىيەت دەپ بىلىدۇ. ئىنسان ئەقلى شۇنداقكى، ئۇ ھېچ ئوقۇماستىن ياكى ئۆگەنمەستىن ئەڭ ئاۋۋال سەۋەبلەر قانۇنىغا(يەنى ھېچ نەرسىنىڭ سەۋەبسىز ۋۇجۇدقا كەلمەيدىغانلىقىغا ۋە ھەرقانداق بىر سەنئەتنىڭ بىرەر سەنئەتكارنىڭ مېھنىتى ئارقىلىق بارلىققا كېلىدىغانلىقىغا) ئىشىنىدۇ. سەۋەبسىز بىرەر شەيئىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىگە ئىشەنمەيدۇ. ئىلىم - پەن ۋە مەدەنىيەتتىن يىراق ياشىغان سەھرالىق بىر ئادەم ئاللاھ توغرىلىق سورالغىنىدا، سەۋەبلەر قانۇنىنى قوللىنىپ، ئۆزىنىڭ تۇغما قابىلىيىتى بىلەن مۇنداق دەپ

جاۋاب بەرگەن ئىكەن: «قۇملۇقتىكى تۆگە ئىزى بۇ جايدىن تۆگىنىڭ ئۆتكەنلىكىگە، ئۇلاق ئىزلىرى بۇ جايدىن كارۋانلارنىڭ ئۆتكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ. يۇلتۇزلار بىلەن قاپلانغان ئاسمان، قىتئەلەر ۋە تۇرلۇك يوللار بىلەن كېڭەيگەن زېمىن ۋە دولقۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان دېڭىزلار ئۇلارنى ياراتقان يەككە ـ يېگانە زات ـ ئاللاھقا قانداقمۇ دالالەت قىلمىسۇن!؟»

دۇنيادا ھېچكىم «ئۆزى يوق نەرسە بىرەر ئىش قىلالمايدۇ» دىن ئىبارەت ئەقلىي پرىنسىپنى ئىنكار قىلالمايدۇ. بىز بۇ ئەقلىي پرىنسىپنى تەتبىقلايدىغان بولساق تۆۋەندىكى نەتىجىگە ئېرىشىمىز: بۇ پايانسىز كائىناتتا، ھەر لەھزىدە مىليونلىغان يېڭىلىقلار، ھادىسىلەر ۋە ۋەقەلەر يۈز بېرىپ تۇرىدۇ. ئاددىسى، مىڭلارچە جانلىق ئۆلۈپ يەنە مىڭلارچىسى ھاياتقا يېڭىدىن كۆز ئېچىپ تۇرىدۇ. بىزنىڭ ئەقلىمىز شۇنداق جەزم قىلىدۇكى، ھەرقانداق ھادىسىنىڭ بىرەر پەيدا قىلغۇچىسى ۋە ھەرقانداق بىر سەنئەتنىڭ بىرەر سەنئەتكارى بولغىنىدەك، ئالەمنىڭمۇ ياراتقۇچىسى ۋە ئىدارە قىلغۇچىسى باردۇر. ئۇ بولسىمۇ ئاللاھتۇر! چۈنكى يوق نەرسە بىرەر نەرسىنى پەيدا قىلالمايدۇ!

[أَمْ خُلِقُوا مِنْ غَيْرِ شَيْءٍ أَمْ هُمُ الْخَالِقُونَ (35) أَمْ خَلَقُوا السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ بَل لَّا يُوقِنُونَ (36)]

« ياكى ئۇلار ياراتقۇچىسىز يارىتىلغانمۇ؟ ياكى ئۇلار ئۆزلىرى ياراتقۇچىمۇ؟ ياكى ئۇلار ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقانمۇ؟ بەلكى ئۇلار (اﷲنىڭ بىرلىكىگە) ئىشەنمەيدۇ » [تۇر سۈرىسى 35ـ36ـ ئايەتلەر].

يولدا كېتىۋاتقان ئاپتوموبىلنى يىراقتىن كۆزەتكەن ھەرقانداق ئادەم ئۇنىڭ توختاش ئىشارەتلىرىدە توختاپ، تار كوچىلاردا بىرەر نەرسىگە ئورۇلۇپ بەرمەستىن، قائىدە بويىچە كېتىپ بارغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ ئىچىدە چوقۇم سالاھىيەتلىك بىر شوپىرنىڭ بارلىقىنى جەزم قىلىدۇ. چۈنكى ئاپتوموبىلنىڭ شوپۇرسىز يۈرمەيدىغانلىقىنى ئېنىق بىلىدۇ. خۇددى شۇنىڭدەك، قۇياش، ئاي، زېمىن ۋە باشقا پلانېتلارنىڭ بەلگىلەنگەن سىستېما بويىچە ئىنتىزامچانلىق بىلەن ھەرىكەت قىلىۋاتقانلىقى، كېچە بىلەن كۈندۈز ۋە پەسىللەرنىڭ بۇ توغرا ھەرىكەتلەر ئارقىسىدا ئۆز ۋاقتىدا ئالمىشىپ تۇرىۋاتقانلىقىنى بىلگەن ھەر قانداق ئادەم بۇ كائىناتنى باشقۇرۇپ ۋە ھەرىكەتلەندۈرۈپ تۇرىدىغان ئىلىم ـ ھېكمەتلىك ۋە كۈچ ـ قۇدرەتلىك بىر زاتنىڭ بارلىقىنى چوقۇم جەزم قىلىدۇ ئەمەسمۇ؟

«ئۆزى يوق نەرسە بىرەر ئىش قىلالمايدۇ» دەيدىغان ئەقلىي قائىدە بويىچە ئېيقاندىمۇ، ئەگەر ئاللاھ مەۋجۇد بولمىغان بولسا ئىدى، يوقىرىقىلارنىڭ بار بولۇشى مۇمكىنمىدى؟ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنىڭ مەۋجۇد بولۇپ تۇرغانلىقى ئاللاھ تائالانىڭ مەۋجۇدلىقىنىڭ دەلىلى ئەمەسمۇ؟! «سەنئەتكارىسىز سەنئەت ۋە ئاپتورىسىز ئەسەر ۋۇجۇتقا چىقمايدۇ » دەيدىغان ئەقلىي قائىدە بويىچە ئېيتقاندىمۇ، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز بارلىق شەيئىلەرنىڭ بارلىققا كەلگەنلىكى ئۇلارنى ياراتقان ئاللاھنىڭ بارلىقىغا دەلىل بولالامدۇ؟!

توغرا، ئىلىم ـ پەن مەيدانىنىڭ كېڭەيگەنلىكى ئىنسان ئەقلىيىتىنىڭ تەرەققى قىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر. چۈنكى ئەقىل ئىلىمنىڭ قۇرالىدۇر !ئىلىم ـ پەننىڭ تەرەققى قىلىشى كىشىلەرنىڭ ئاللاھنى تېخىمۇ ئېنىق تونۇشى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ. چۈنكى ئىلىم ـ ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىسىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَمَن يَعْلَمُ أَنَّمَا أُنزِلَ إِلَيْكَ مِن رَبِّكَ الْحَقُّ كَمَنْ هُوَ أَعْمَى إِنَّمَا يَتَذَكَّرُ أُوْلُواْ الأَلْبَابِ (19)]

«ئى مۇھەممەد! پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا چۈشۈرۈلگەن نەرسىلەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدىغان ئادەم (ھەقنى كۆرمەيدىغان)دىلى كور ئادەم بىلەن ئوخشاش بولامدۇ؟ ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىدىن پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا پەند ـ نەسىھەت ئالىدۇ» [رەئد سۈرىسى 19ـ ئايەت].

## ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى ۋە ئۇنى تونۇش

ئاللاھنىڭ كۆپلىگەن ئېسىل سۈپەتلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالى ئىمان كەلتۈرۈش ئالاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ بىر پارچىسىدۇر. ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدىن ئۆگىنىشتىن ئىبارەت ئىككى يول بىلەن بىلگىلى بولىدۇ.

ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق بىلگىلى بولىدۇ. «سەنئەت ـ سەنئەتكارنىڭ بەزى سۈپەتلىرىنى ۋە ماھارىتىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ» دەيدىغان ئەقلىي قائىدىنى ھەركىم ياخشى بىلىدۇ. بىز بۇ قائىدىنى تەتبىقلاپ كۆرگىنىمىزدە، تۆۋەندىكىلەرنى بىلەلەيمىز:

سەنئەتتىكى ئۇيۇمچانلىق سەنئەتكارنىڭ ھېكمەتلىك ئىش قىلىدىغانلىقىنى، سەنئەتتىكى گۈزەللىك سەنئەتكارنىڭ گۈزەللىكلەرنى يارىتىشقا قادىر ئىكەنلىكىنى، سەنئەتتىكى ئۆزگىچىلىك سەنئەتكارنىڭ خالىغىنىنى قىلىشقا يېتەرلىك ئىرادە، ئىلىم ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ ۋاھاكازالار....ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، ھەر قانداق ئەقىل ئىگىسى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارچە شەيئىلەر ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە، بۇلارنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ئىدارە قىلغۇچىسى بولغان زات ـ ئاللاھنىڭ ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى، ھەممىگە قادىر، ھەممىنى بىلگۈچى، خالىغاننى ياراتقۇچى، ھەممىنى پەرۋىش قىلغۇچى. . ... ئۇلۇغ زات ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ.

مەسىلەن: بىر ئاپتوموبىل توغرىلىق پىكىر يۈرگۈزگىنىمىزدە، ئاپتوموبىلنىڭ قۇرۇلمىسى ئاپتوموبىلنى ياسىغان ئىنژېنېرنىڭ ئاپتوموبىلغا يېتەرلىك تۆمۈرلەرگە ۋە ئۇنى مۇناسىپ شەكىلدە كېسىدىغان ھۈنەرگە ئىگە ۋە ئۇنى چىرايلىق قۇراشتۇرۇپ ئاپتوموبىل قىلىشقا قادىر ئىكەنلىك سۈپىتىنى كۆرسىتىدۇ. ئاپتوموبىلنىڭ ئەينەكلىرى، ئاپتوموبىلنى ياسىغان ئىنژېنېرنىڭ ئاپتوموبىلغا يېتەرلىك ئەينەكلەرگە ۋە ئەينەكلەرنى ئاپتوموبىلنىڭ مودېلىغا مۇناسىپ شەكىلدە كېسەلەيدىغان ھۈنەرگە ئىگە ئىكەنلىك سۈپىتىنى كۆرسىتىدۇ. ئاپتوموبىلدىكى پۈتۈن زاپچاسلار، ئاپتوموبىلنى ياسىغان ئىنژېنېرنىڭ بۇ زاپچاسلارنى ئۆز ئورۇنلىرىغا ئورۇنلاشتۇرالايدىغان ھۈنەر ۋە تەجرىبىگە ئىگە ئىكەنلىك سۈپىتىنى كۆرسىتىدۇ. مۇندىن باشقا، ئاپتوموبىلنىڭ موتورىدىن باشلاپ، ئۇنىڭ چىراقلىرىغىچە بولغان ھەر بىر پارچىسى، رەڭگى ۋە مودېلى، ئۇنى ياسىغان ئىنژېنېرنىڭ ماھىرلىقى، ئۇستىلىقى ۋە باشقا كۆپلىگەن سۈپەتلىرىنى كۆرسىتىدۇ.

بىز بۇ ئاددى بىر ئاپتوموبىل توغرىلىق پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق، ئۇنى ياسىغان ئىنژېنېرنىڭ بەزى سۈپەتلىرىنى بىلىۋالغىنىمىزغا ئوخشاش، ئاللاھ تائالانىڭ كائىناتتىكى

مەخلۇقاتلىرى ۋە گۈزەل سەنئەتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىقمۇ، ئاللاھ تائالانىڭ بەزى سۈپەتلىرىنى تونۇيالايمىز. مەسىلەن: ئاللاھنىڭ ياراتقان شەيئىلىرىدىكى ئىنتايىن مۇكەممەل ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئاجايىپ ئىشلاردىن بىرەرسىنى بايقىغىنىمىزدا، ئاللاھنىڭ ھېكمەت بىلەن ئىش قىلىدىغانلىق سۈپىتىنى تونۇيالايمىز.

قۇياش، ئاي، زېمىن ۋە ئۇلاردىن باشقا سەييارىلەرنىڭ ھەرىكەت سىستېمىسىدىكى مۇكەممەل قانۇنىيەتنى بىلگىنىمىزدە، ئاللاھ تائالانىڭ ھەر شەيئىنى شۇنداق مۇكەممەل يارىتىش ۋە بېكىتىشنى بىلىدىغان، ھەممىگە قادىر ئىكەنلىك سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. كائىناتتىكى ئاللاھ تائالا بېكىتكەن نىزام ۋە سىستېمىلارنىڭ نۇقسانسىز داۋام قىلىۋاتقانلىقى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزگىنىمىزدە، ئاللاھ تائالانىڭ ھەمىشە تىرىك بولغۇچى ۋە ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى ۋە بارچە كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىك سۈپەتلىرىنى تونۇيالايمىز. ئاللاھ تائالانىڭ دۇئالارنى ئىجابەت قىلغىنى، ھەتتا قورغاقچىلىقتىن ئىستىسقا(سۇ سوراش)نامىزى ئوقۇپ ئاللاھتىن سۇ تىلىگەنلەرگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىنىدىن، ئۇنىڭ ھەر قانداق دۇئا ۋە مۇناجاتلارنى ئاڭلاپ تۇرىغانلىق سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. تەبىئەتنىڭ ئادەمنى ھەيران قالدۇرارلىق گۈزەل مەنزىرىسىنى كۆرگىنىمىزدە، ئاللاھ تائالانىڭ شەيئىلەرنى خالىغانچە ھەرخىل گۈزەل شەكىللەردە يارىتىشقا قادىر ئىكەنلىك سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. ھاياتىمىزدا بىرەر ياكى كۆپ قېتىم ئۆلۈمنىڭ تۇمشۇقىغا كېلىپ قالغىنىمىزدا، ئۇنىڭدىن ئامان قالغىنىمىزنى ئويلىغىنىمىزدا، ئاللاھ تائالانىڭ خەۋپ - خەتەرلەردىن ساقلىغۇچى ئىكەنلىك سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. ھېچقانداق كېسەللىك تارتماستىن ياكى بىرەر ۋەقەگە ئۇچرىماستىن ياتقان يېرىدىلا ئۆلۈپ كەتكەن بىراۋنى كۆرگىنىمىزدە، ئاللاھ تائالانىڭ ئۆلتۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىك سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. ئاللاھنىڭ قۇرغاقچىلىقتىن ئۆلگەن زېمىننى، يامغۇر بىلەن قايتا ياشارتىپ تىرىلدۈرگىنىنى كۆرگىنىمىزدە، ئۇنىڭ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىدىغانلىق سۈپىتىنى تونۇيالايمىز. مۇندىن باشقا، كائىناتتىكى ھەر بىر مەخلۇقات ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزگىنىمىزدە، ئاللاھ تائالانىڭ كۆپلىگەن ئالىي سۈپەتلىرىنى تونۇيالايمىز. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ لَآيَاتٍ لِّلْمُؤْمِنِينَ (3) وَفِي خَلْقِكُمْ وَمَا يَبُثُّ مِن دَابَّةٍ آيَاتٌ لِّقَوْمٍ يُوقِنُونَ (4) وَاخْتِلَافِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ وَمَا أَنزَلَ اللَّهُ مِنَ السَّمَاءِ مِن رِّزْقٍ فَأَحْيَا بِهِ الْأَرْضَ بَعْدَ مَوْتِهَا وَتَصْرِيفِ الرِّيَاحِ آيَاتٌ لِّقَوْمٍ يَعْقِلُونَ (5) تِلْكَ آيَاتُ اللَّهِ نَتْلُوهَا عَلَيْكَ بِالْحَقِّ فَبِأَيِّ حَدِيثٍ بَعْدَ اللَّهِ وَآيَاتِهِ يُؤْمِنُونَ (6)]

«ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا ئاللاھقا ئىشەنگۈچىلەر ئۈچۈن (ئۇنىڭ كامالىي قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ھەقىقەتەن نۇرغۇن دەلىللەر بار. سىلەرنىڭ يارىتىلىشىڭلاردا ۋە ئاللاھ زېمىندا تارقىتىۋەتكەن جانىۋارلاردا (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىگە) جەزمەن ئىشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن نۇرغۇن دەلىللەر بار. كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرىشىدا، ئاللاھنىڭ بۇلۇتتىن(كۆكتىن) يامغۇر ياغدۇرۇپ ئۇنىڭ بىلەن رىزىقلاندۇرۇپ ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرىشىدە ۋە شامالنىڭ يۆزلىنىشىنى ئۆزگەرتىپ تۇرۇشىدا، چۈشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن دەلىللەر بار. ئەنە شۇلار ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىدۇر. ئى مۇھەممەد! ئۇنى ساڭا ھەقلىق بىلەن تىلاۋەت قىلىپ بېرىمىز. كۇففارلار ئاللاھنى ۋە ئۇنىڭ ئايەتلىرىنى قويۇپ

قايسى سۆزگە ئىشىنىدۇ؟» [جاسىيە سۈرىسى 3۔ 6 ۔ ئايەتلەر]

ئاللاھ تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ھەممە سۈپەتلىرىنى تونۇغىلى بولامدۇ؟

تەپەككۇر ئارقىلىق ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىسىنى تونۇغىلى بولمايدۇ. خۇددى ئاپتوموبىل توغرىسىدا تەپەككۇر قىلغىنىمىزدا، مەزكۇر ئاپتوموبىلنى ياسىغان ئىنژىنېرنىڭ ئاپتوموبىلنى ياساپ چىقىشتىكى ماھىرلىقى، ئۈستىلىقى ۋە بۇساھەدە يېتىشكەن ئىنژىنېر ئىكەنلىكىگە ئوخشىغان بەزى سۈپەتلىرىنى تونۇيالىغان بولساقمۇ، ئۇنىڭ بويى ئېگىزمۇ ياكى پاكارمۇ، ئۇ مەرتمۇ ياكى بېخىلمۇ، ئۇنىڭ ئەخلاقى ياخشىمۇ ياكى ناچارمۇ ۋە باشقا سۈپەتلىرىنى بىلەلمىگىنىمىزگە ئوخشاش، ئاللاھ تائالانىڭ كائىناتتىكى سەنئەتلىرى ئارقىلىق ئۇنىڭ بارچە سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىسىنى تولۇق بىلەلمەيمىز.

ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش بىلەنمۇ بىلەلمىگەن سۈپەتلىرىنى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ۋاستىسى بىلەن، يەنى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلارغا مۇراجىئەت قىلىش بىلەن بىلىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: ئاللاھ تائالانىڭ جەمئىي 99 ئىسىم ۔ سۈپەتلىرى بار ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە يەنە مۇنداق دەيدۇ.

[وَلِلّهِ الأَسْمَاء الْحُسْنَى فَادْعُوهُ بِهَا وَذَرُواْ الَّذِينَ يُلْحِدُونَ فِي أَسْمَآئِهِ سَيُجْزَوْنَ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ (180)]

« اﷲنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، اﷲنى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، اﷲنىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە ۔ كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ » [ئەئراف سۈرىسى 180 ۔ ئايەت]. ئاللاھنىڭ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان گۈزەل ئىسىملىرى ۋە ئېسىل سۈپەتلىرى توغرىلىق پىكىر يۈرگۈزگەن ھەرقانداق ئادەم، ئاللاھنىڭ بارچە كامالەتلەرگە ئىگە، نەقەدەر كاتتا ۋە ئۇلۇغ زات ئىكەنلىكىنى تونۇيدۇ.

ئاللاھ تائالانى ئۇنىڭ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا كەلگەن ئىسىم ۔ سۈپەتلىرى ئارقىلىق قانداق تونۇغىلى بولىدۇ؟

ئىنساندا بەش ھېسسىي ئەزا بولۇپ، كائىناتتىكى بەزى ماددىي شەيئىلەرنى شۇ ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلىدۇ، مەسىلەن: ئىنسان كۆزى بىلەن شەيئىلەرنى كۆرۈپ بىلىدۇ، قولىقى بىلەن ئاۋازنى ئاڭلاپ بىلىدۇ، قولى بىلەن ئۇنى تۇتۇپ بىلىدۇ، بۇرنى بىلەن ھىدىنى پۇراپ بىلىدۇ ۋە تىلى بىلەن تەمىنى تېتىپ بىلىدۇ. ئىنسان بۇ بەش ھېسسىي ئەزاسى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى ئىشەنچلىك خەۋەرلەر ئارقىلىق ئاڭلاپ بىلىدۇ. مەسىلەن: مەككىنى كۆرمىگەن كىشىمۇ، ئۇنىڭ خەۋىرىنى ئاڭلاش ئارقىلىق مەككىنىڭ سەئۇدى ئەرەبىستاندا بارلىقىغا ھېچ شەك قىلمايدۇ. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دۇنيا ئۇرۇشلىرىنى كۆرمىگەن بولساقمۇ، بۇ ئۇرۇشلارنىڭ بولۇپ ئۆتكەنلىك خەۋىرىنى ئاڭلاش ئارقىلىق بۇ ئۇرۇشلارنىڭ يۈز بەرگەنلىكىدىن ھېچ شەك قىلمايمىز. ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى يوق دەپ ئىنكار قىلىش قەتئىي توغرا ئەمەس. مەسىلەن: رادىئو دولقۇنلىرى ھەر ۋاقىت ۋە ھەر جايدا بار، ئەمما رادىئو بولمىسا ئۇنى ئاڭلىغىلى بولمايدۇ. توك سىمىدا توكنىڭ بارلىقىنى

كۆرگىلى بولمايدۇ، پەقەت لامپۇچكىنى ئۇنىڭغا چاتقاندىلا توكنىڭ بارلىقىنى كۆرگىلى بولىدۇ. دۇنيادا ھېسسىي ئەزالىرىمىز ئارقىلىق بىلگىلى ۋە كۆرگىلى بولمايدىغان نۇرغۇن شەيئىلەر بار. ھازىرقى ئىلىم - پەن دۇنيادىكى ماددىي شەيئىلەرنىڭ پەقەت 3.5% نىلا كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغانلىقى ۋە قالغان 96.5% نى كۆرگىلى بولمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى. ھاۋادىن ھەر ئاندا نەپەس ئېلىپ تۇرىمىز. لېكىن ھاۋانىڭ ماھىيىتىنى ھېسسىي ئەزالىرىمىز ئارقىلىق بىلەلمەيمىز. شۇنىڭغا ئوخشاش، ئىنسان ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق ئاللاھنىڭ زاتىنى ئىدراك قىلالمايدۇ. چۈنكى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق پەقەت بەزى ماددىي شەيئىلەرنىلا بىلگىلى بولىدۇ. ھالبۇكى ئاللاھنىڭ زاتى ماددا ئەمەس. شۇڭا، ئىنساننىڭ كۆرۈش ئىقتىدارى چەكلىك بولغانلىقى سەۋەبتىن، ئۇ، ئاللاھنى كۆزى بىلەن كۆرۈپ تونۇشقا قادىر بولالمىغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھنى ئىشەنچلىك خەۋەرلەر ئارقىلىق تونۇيدۇ. دۇنيادا ئەڭ ئىشەنچلىك خەۋەر قۇرئان كەرىم ۋە سەھىيھ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەنلىكى شۈبھىسىز دەرىجىدە ئىسپاتلانغان، ئىشەنچلىك) ھەدىسلەرنىڭ بەرگەن خەۋەرلىرىدۇر. مۇشرىكلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن ئاللاھنى تەرىپلەپ بېرىشنى سورىغاندا، ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ:

[قُلْ هُوَ اللَّهُ أَحَدٌ (1) اللَّهُ الصَّمَدُ (2) لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ (3) وَلَمْ يَكُن لَّهُ كُفُوًا أَحَدٌ (4)]

«ئېيتقىنكى، "ئۇ ئاللاھ بىردۇر، ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر. ئاللاھ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس، ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ] «"ئىخلاس سۈرىسى 1- 4 - ئايەتلەر].

## ئاللاھنىڭ كامالى سۈپەتلىرى

ئاللاھ ئەزەلدىن بار بولغان يالغۇز ئىلاھتۇر. ئۇنىڭ پۈتۈن كائىناتنى يارىتىشتا ۋە ئۇنى پەرۋىش قىلىشتا ھېچ بىر شېرىكى يوقتۇر. ئۇ، ئۆزىنىڭ كامالى سۈپەتلىرى بىلەن ھەمىشە سۈپەتلىنىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇ بارلىق ئەيىب - نوقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن ئەلۋەتتە پاكتۇر، دەپ ئىمان ئېيتىش كېرەك.

ئاللاھنىڭ كۆپلىگەن كامالى سۈپەتلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالى ئىمان كەلتۈرۈش ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ بىر پارچىسىدۇر. تۆۋەندە، بىزنىڭ تەپسىلىي بىلىپ ئىمان كەلتۈرىشىمىزگە زۆرۈر بولغان سەككىز سۈپەتنى بايان قىلىش بىلەن كۇپايىلىنىمىز:

1 ــ حَيٌّ (ھەمىشە تىرىك بولغۇچى) 2 ــ عَالِمٌ (ھەممىنى بىلگۈچى ئالىم)

3 ــ قَادِرٌ (ھەممىگە كۈچى يېتىدىغان قادىر) 4 ــ مُرِيدٌ (ئىرادە قىلغۇچى)

5 ــ مُكَوِّنٌ (ئىجاد قىلغۇچى) 6 ـ مُتَكَلِّمٌ (سۆزلىگۈچى)

7 ــ سَمِيعٌ (ئاڭلىغۇچى) 8 ــ بَصِيرٌ (كۆرگۈچى)

1 ــ حَيٌّ (ھەمىشە تىرىك بولغۇچى) ئاللاھ ئەزەلدىن تىرىك بولۇپ، ئۇ ھەرگىز ئۆلمەيدۇ. ئاللاھنىڭ تىرىكلىكى جان ۋە جىسىم بىلەن بولماستىن، بەلكى ئۇ، ئۆزىگە لايىق سۈپىتى بىلەن تىرىكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [اللّهُ لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْحَيُّ الْقَيُّومُ] «بىر ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر. ئاللاھ ھەمىشە تىرىكتۇر. ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر» [بەقەرە سۈرىسى 255 - ئايەت].

2 ـ عَالِمٌ (ھەممىنى بىلگۈچى ئالىم) ئاللاھ ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، كائىناتتىكى شەيئىلەرنىڭ ھېچبىرى ئۇنىڭ ئىلمىنىڭ سىرتىدا ئەمەستۇر. ئاللاھنىڭ بىلىشى ئەقىل ۋە زېھىن بىلەن بولماستىن، بەلكى ئۇ، ئۆزىگە لايىق سۈپىتى بىلەن بىلگۈچىدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ :[وَهُوَ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ ] «ئاللاھ ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر» [بەقەر سۈرىسى 29 ـ ئايەت].

3 ـ قَادِرٌ (ھەممىگە كۈچى يېتىدىغان قادىر) ئاللاھ ھەممە نەرسىگە كۈچى يەتكۈچىدۇر. ئۇ، ھېچ نەرسىدىن ئاجىز كەلمەيدۇ، ھېچ نەرسە ئۇنىڭغا غالىب كېلەلمەيدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ : [وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ] «ئاللاھ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر»[ھەدىد سۈرىسى 2 ـ ئايەت].

4 ـ مُرِيدٌ (ئىرادە قىلغۇچى) ئاللاھ موتلەق ئىختىيار ئىگىسى بولۇپ، ھەممە ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە خاھىشىسىز ھېچ نەرسە ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:[ فَعَّالٌ لِّمَا يُرِيدُ ]«ئاللاھ خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر» [بۇرۇج سۈرىسى 16 ـ ئايەت].

5 ـ مُكَوِّنٌ (ئىجاد قىلغۇچى) ئاللاھ پۈتۈن مەخلۇقاتنىڭ پەيدا قىلغۇچىسىدۇر. كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەر ئاللاھنىڭ يارىتىشى ۋە ئىجاد قىلىشى بىلەن پەيدا بولغاندۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:[ اللَّهُ خَالِقُ كُلِّ شَيْءٍ وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ وَكِيلٌ] «ئاللاھ ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر» [زۇمەر سۈرىسى 62 ـ ئايەت].

6 ـ مُتَكَلِّمٌ (سۆزلىگۈچى) ئاللاھ ئەزەلدىن سۆزلىگۈچى بولۇپ، قۇرئان كەرىم ئاللاھنىڭ سۆزىدۇر. ئاللاھنىڭ سۆزلىشى تىل ۋە ئېغىز بىلەن بولماستىن، بەلكى ئۇ، ئۆزىگە لايىق سۈپىتى بىلەن سۆزلىگۈچىدۇر. ئاللاھ بو ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:[ وَكَلَّمَ اللَّهُ مُوسَى تَكْلِيمًا ]يەنى «ئاللاھ مۇساغا (بىۋاستە) سۆز قىلدى» [نىسا سۈرىسى 164 ـ ئايەت].

7 ـ سَمِيعٌ (ئاڭلىغۇچى) ئاللاھ ھەر قانداق ئاۋازلارنى، دۇئالارنى ۋە مۇناجاتلارنى ئاڭلىغۇچىدۇر. ئاللاھنىڭ ئاڭلىشى قۇلاق بىلەن بولماستىن، بەلكى ئۇ، ئۆزىگە لايىق سۈپىتى بىلەن ئاڭلىغۇچىدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [وَاللّهُ هُوَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ] «ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تورغۇچىدۇر، بەندىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» [مائىدە سۈرىسى 76 ـ ئايەت].

8 ـ بَصِيرٌ (كۆرگۈچى) ئاللاھ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر، ھەتتا قاراڭغۇ كېچىدە قارا تاش ئۈستىدىكى قارا چۈمۈلىلەرنىڭ ھەرىكەتلىرىنىمۇ ئېنىق كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [مِّنَ اللّهِ وَاللّهُ بَصِيرٌ بِالْعِبَادِ] «ئاللاھ بەندىلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر» [ئال ئىمران سۈرىسى15 ـ ئايەت].

## ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ھەقىقىتى ۋە غايىسى

ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈش، تۆۋەندىكى تۆت ھەقىقەتكە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە

ئالدۇ:

1 ـ ئاللاھ تائالانىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

2 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ھەممىنى ياراتقۇچى ۋە ھەممىنى ئىدارە قىلغۇچى مۇتلەق پەرۋەردىگار ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

[ذَلِكُمُ اللّهُ رَبُّكُمْ لا إِلَهَ إِلاَّ هُوَ خَالِقُ كُلِّ شَيْءٍ فَاعْبُدُوهُ وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ وَكِيلٌ (102)]

«ئەنە شۇ ئاللاھ سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، ئاللاھتىن بۆلەك ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، ئۇ ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇ ھەر نەرسىگە ھامىيدۇر» [ئەنئام سۈرىسى 102ـ ئايەت].

3 ـ ئاللاھ تائالانىڭ يەككە ـ يېگانە ئىلاھ، بىرلا ھەقىقىي ئىلاھ ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

[وَإِلَهُكُمْ إِلَهٌ وَاحِدٌ لاَّ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الرَّحْمَنُ الرَّحِيمُ (163)]

«سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بىر ئىلاھتۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. ئۇ ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر» [بەقەر سۈرىسى 163 ـ ئايەت].

4 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش، يەنى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىم ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ئارقىلىق ئۆزىگە مەنسۇپ قىلغان ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى ئۆزگەرتىۋەتمەستىن، ئاللاھ تائالانىڭ ئالىي ماقامىغا لايىق ھالدا ئۇنىڭغا مەنسۇپ قىلىش ۋە ئۇنى شۇ ئىسىم ـ سۈپەتلىرى بىلەن ئاتاش. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَلِلّهِ الأَسْمَاء الْحُسْنَى فَادْعُوهُ بِهَا وَذَرُواْ الَّذِينَ يُلْحِدُونَ فِي أَسْمَآئِهِ سَيُجْزَوْنَ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ (180)]

«ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، ئاللاھنى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە ـ كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار. ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ» [ئەئراف سۈرىسى 180 ـ ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس شەرىپتا مۇنداق دەيدۇ:

9271/5669 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « إن لله تسعة وتسعين اسما من حفظها دخل الجنة، والله وتر يحب الوتر»* البخاري (2736) ، مسلم (2677).

9271/5669 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ 99 ئىسمى بار بولۇپ، كىمكى ئۇنى يادلىسا، جەننەتكە كىرىدۇ. الله تاقتۇر، (شۇڭا) تاقنى ياخشى كۆرىدۇ. (مۇسلىم: 2677)

# الله نىڭ 99 ئىسىم سۈپاتى ۋە ئۇنىڭ ئىزاھاتى

| تەرتىۋى | ئەرەپچىسى | ئوقۇلۇشى | مەنىسى | ئىزاھاتى |
|---|---|---|---|---|
| 1 | اَللّٰهُ | ئاللاھۇ | ھەقىقىي ئىلاھ | بۇ ئىسىم پۈتۈن كائىناتنىڭ ئىگىسى، ياراتقۇچىسى، بويسۇندۇرغۇچى ، ئۆز ھۆكمىنى يۈرگۈزگۈچى مۇقەددەس زات ئاللاھنىڭ خاس سۈپەت نامىدۇر. بۇ ئىسىم ھايات زات ئاللاھنىڭ بارلىق سۈپەتلىرىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملەشتۈرگەن. ئاللاھ تەربىيەتچى ، مەئبۇد ، ئىبادەت قىلىنغۇچى، يەككە ـ يېگانە ، بىزنى يوقلۇقتىن بارلىققا كەلتۈرۈپ تەربىيلىگۈچى، ھېچقانداق شېرىكى يوق زاتتۇر. كائىناتنىڭ ئاللاھتىن باشقا ئىلاھى يوقتۇر. |
| 2 | اَلرَّحْمٰنُ | ئەررەھمانۇ | چەكسىز كۆيۈنگۈچى | چەكسىز كۆيۈنگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز ھېكمىتىنىڭ تەقەززاسى بويىچە بارلىق شەيئىلەرگە چەكسىز كۆيۈنۈش بىلەن سۈپەتلەنگۈچىدۇر. يەنى مەخلۇقاتلارنىڭ تىرىشچانلىقىغا يارىشا ئېتىقاد پەرقىنى ئايرىماي رەھىم قىلغۇچىدۇر. |
| 3 | اَلرَّحِيمُ | ئەررەھىيمۇ | ئاخىرەتتە كۆيۈنگۈچى | ئاخىرەتتە كۆيۈنگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى داۋاملىق رەھىم ـ شەپقەت قىلغۇچى زاتتۇر. رەھىم ـ شەپقەت تەلەپ قىلمىسا، غەزەپ قىلغۇچىدۇر. ئاللاھ ئۆز رەھمىتى بىلەن كۆيۈنگۈچى مۇئمىنلەرنى جەننەتتىن ئىبارەت يۈكسەك مېھرى ـ شەپقىتىدىن بەھرىمەن قىلغۇچىدۇر . |
| 4 | اَلْمَلِكُ | ئەلمەلىكۇ | پۈتكۈل شەيئىلەرنىڭ خوجايىنى | پۈتكۈل شەيئىلەرنىڭ خوجايىنى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. شەيئىلەردە چەكلىمىسىز، توسالغۇسىز ئورۇنلاشتۇرۇش ئېلىپ بارغۇچى، ئۆز سەلتەنىتىدە توسالغۇسىز بۇيرۇق قىلغۇچىدۇر. سۈپەت ۋە ئىش ھەرىكەتلىرىدە بارلىق نەرسىلەردىن بىھاجەتتۇر. جانلىق ۋە جانسىز بارلىق شەيئى موھتاج بولىدىغان زاتتۇر. |
| 5 | اَلْقُدُّوسُ | ئەلقۇددۇسۇ | بارلىق نۇقساندىن پاك | بارلىق نۇقساندىن پاك ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى سەزگۈ ئەزا بايقىيالايدىغان ، خىيال تەسەۋۋۇر قىلالايدىغان ياكى تۇيغۇلار يېتەلەيدىغان بارلىق نۇقساندىن پاك زاتتۇر. ئاللاھ لايىق بولمايدىغان نەرسىلەردىن پاكتۇر. ئىنساننىڭ سەزگۈ ئەزاسى بايقىيالىسۇن ياكى بايقىيالمىسۇن ، ئىنساننىڭ خىيالى تەسەۋۋۇر قىلالىسۇن ياكى قىلالمىسۇن، ئىنساننىڭ ھەممە ئىشلىرىنى بىلگۈچىدۇر . |
| 6 | اَلسَّلَامُ | ئەسسالامۇ | مۆئمىنلەرگە سالامەتلىك بېغىشلىغۇچى | مۆمىنلەرگە خاتىرجەملىك بېغىشلىغۇچى، سالامەت ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى زاتى، سۈپىتى، ئىش ـ ھەرىكەت جەھەتلەردە، بارلىق ئەيىب ۋە يېتەرسىزلىكلەردىن سالامەتتۇر. ئازابلاشقا تېگىشلىك بولمىغانلارنى ئازابتىن سالامەت قىلغۇچىدۇر . |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 7 | اَلْمُؤْمِنُ | ئەلمۇئمىنۇ | خاتىرجەم قىلغۇچى | خاتىرجەم قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئۇز ۋەدىسىدە سەممىي ، ئۇز ئەلچىلىرىنى بەرگەن مۆجىزاتلىرى بىلەن خاتىرجەم قىلغۇچىدۇر. خەۋپسىرىگەنلەر ئاللاھقا ئىلتىجا قىلسا، ئۇلارنى خاتىرجەم قىلىدىغان زاتتۇر. قۇرئان كەرىمدە: «مۆئمىنلەرنىڭ دىللىرى ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ.» (سۈرە رەئىد 28- ئايەت) دېيىلگەن. |
| 8 | اَلْمُهَيْمِنُ | ئەلمۇھەيمىنۇ | بارلىق شەيئىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى | بارلىق شەيئىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى يوشۇرۇن ئىشلار ۋە قەلبنىڭ مەخپىيەتلىرىدىن خەۋەردار ۋە كۆرۈپ تۇرغۇچى، مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئەمەل، رىزىق ۋە ئەجەل ئىشلىرىنى ئورۇنلاشتۇرغۇچى زاتتۇر . |
| 9 | اَلْعَزِيزُ | ئەلئەزىيزۇ | كۈچلۈك | كۈچلۈك، غالىب ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى غەلىبىسى ئالدىدا ھەممە غالىبلار بوي ئەگىدىغان، غەلىبە ۋە ئۇلۇغلۇقى بىلەن تەڭداشسىز زاتتۇر. |
| 10 | اَلْجَبَّارُ | ئەلجەببارۇ | قەھرى غەزەپ قىلغۇچى | قەھرى- غەزەپ قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى زالىملاردىن ھەرقانداق كىشىنى مەجبۇر قىلالايدىغان، ھېچكىم مەجبۇر قىلالمايدىغان زاتتۇر. مەخلۇقلارنى ئۇزى خالىغان بۇيرۇق ۋە چەكلىمىلەرگە مەجبۇرلاپ بوي ئەگدۈرگەن، پۈتكۈل مەۋجۇدات كاتتىلىقىغا قول قويغان زاتتۇر . |
| 11 | اَلْمُتَكَبِّرُ | ئەلمۇتەكەببىرۇ | بۈيۈكلۈكتە يېگانە | بۈيۈكلۈكتە يېگانە ئۇلۇغ ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى پۈتكۈل شەيئىلەردىن يۇقىرى تۇرىدىغان، بۈيۈكلۈكتە تەڭداشسىز بولۇپ ، پۈتكۈل مەۋجۇدات بۈيۈكلۈكىگە بوي ئەگكەن زاتتۇر . |
| 12 | اَلْخَالِقُ | ئەلخالىقۇ | ھەممىنى ياراتقۇچى | ھەممىنى ياراتقۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى شەيئىلەرنى ئۇز ھۆكمىنىڭ تەقەززاسى بويىچە تەقدىر قىلغۇچى، يوقلۇقتىن بار قىلغۇچىدۇر . |
| 13 | اَلْبَارِئُ | ئەلبارىئۇ | يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى | يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى كەشپىياتچىدۇركى تەقدىر قىلغان نەرسىلەرنى ۋۇجۇدقا چىقارغۇچىدۇر |
| 14 | اَلْمُصَوِّرُ | ئەلمۇسەۋۋىرۇ | ھەممە نەرسىگە سۈرەت شەكىل بەرگۈچى | ھەممە نەرسىگە سۈرەت شەكىل بەرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بارلىق جانلىق ۋە جانسىز نەرسىلەرنىڭ شەكلىنى ئۆرنەكسىز، رەسىمنى سىزىۋالماستىن ئەزەلى ھېكمىتى بىلەن ياراتقۇچىدۇر . |
| 15 | اَلْغَفَّارُ | ئەلغاففارۇ | كەچۈرگۈم قىلغۇچى | كەچۈرۈم قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ھەرقانداق گۇناھتىن تەۋبە قىلغان ئادەملەرنى كەچۈرۈم قىلغۇچىدۇر، بەندىلەرنىڭ گۇناھىنى تەۋبە بىلەن ئۆچۈرىدىغان زاتتۇر. گۈزەللىك، ياخشىلىقنى نامايان قىلىپ قەبىھ تەرەپلەرنى ياپقان زاتتۇر . |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 16 | اَلْقَهَّارُ | ئەلقاھھارۇ | ھەممە شەيئىنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچى | ھەممە شەيئىنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچى، قەھر ــ غەزەپ قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى دۈشمەنلىرى ئىچىدىكى زالىملارنى بىتچىت قىلىپ، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە خار قىلىش بىلەن، يەر بىلەن يەكسان قىلىدىغان زاتتۇر. ئاللاھ ھەر شەيئىگە غالىپتۇركى ، ئىنتىقامغا بەرداشلىق بېرىش مۇمكىن ئەمەستۇر. |
| 17 | اَلْوَهَّابُ | ئەلۋەھھابۇ | كۆپلەپ بەرگۈچى | كۆپلەپ بەرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز رەھمىتىنى بەرگۈچى، موھتاجلارغا موھتاج بولغان نەرسىنى بەرگۈچى موھتاج ئەمەسلەرگە ئۆز ھېكمىتى تۇپەيلى مەرھەممەت ۋە ئىنئام قىلىش يۈزىسىدىن ھاجىتىدىن ئارتۇق بەرگۈچىدۇر . |
| 18 | اَلرَّزَّاقُ | ئەررەززاقۇ | كۆپلەپ رىزىق بەرگۈچى | كۆپلەپ رىزىق بەرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بوي ئەگكۈزگۈچى ، يۈرگۈزگۈچى ، رىزىق بەرگۈچى، ھەربىر جانلىققا ياشاش ئىمكانىيىتى ھاسىل بولغۇدەك ئوزۇقلۇق يېتىشتۈرگۈچى، ئەيىب ــ نۇقسانلاردىن پاك زاتتۇركى، قەلبلەرگە مۆمىنلەر ئۈچۈن دىنىنىڭ ياخشىلىنىشىغا ياردەم بېرىدىغان ئىلىم، ئىمان ۋە ھالال رىزىق ئىنئام قىلغان زاتتۇر. |
| 19 | اَلْفَتَّاحُ | ئەلفەتتاھۇ | ھەقلىق بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى | ھەقلىق بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى، ئاچقۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئۆز مەخلۇقاتلىرىغا رەھمەت خەزىنىلىرىنى ئاچىدۇ. ئىنايەت ــ ياردەمى بىلەن ھەرقانداق توسۇقلار ئېچىلىدۇ. بەندىلەرنىڭ كۆزلىرىنى ھەقنى كۆرستىش ئۈچۈن ئاچقۇچى زاتتۇر . |
| 20 | اَلْعَلِيمُ | ئەلئەلىيمۇ | ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى | ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتى ۋە پايدىلىق تەرەپلىرىنى، ياخشىلىق تەرەپلىرىنى، بولۇپ بولغان، كەلگۈسىدە بولىدىغاندىن ۋە بولمايدىغان ئىشلارنى بىلىدىغان زاتتۇر . |
| 21 | اَلْقَابِضُ | ئەلقابىزۇ | يىغقۇچى | يىغقۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى رىزقنى خالىغان بەندىلەردىن تۇتۇپ قالىدىغان ۋە تار قىلىدىغان زاتتۇر . قىيامەت كۈنى قۇرئان كەرىمگە ۋە ئۆزى بىلەن ئۇچرىشىشقا تانغانلاردىن ئۆز رەھمىتىنى تۇتۇپ قالغۇچىدۇر. روھلارنى، قەلبلەرنى ئىلكىگە ئالغۇچىدۇر . |
| 22 | اَلْبَاسِطُ | ئەلباسىتۇ | يايغۇچى | يايغۇچى سېخى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز رەھمىتى ۋە سېخىيلىقى بىلەن خالىغان كىشىلەرگە رىزقنى كەڭرى قىلىپ، بەندىلەرنىڭ ئېھتىياجىدىن ئارتۇق بېرىپ ، ئىلىم، جىسىم، مال قاتارلىقلارنى كۆپلەپ يايغۇچى ، تەنلەرگە روھلارنى يايغۇچى، ئۆز ھېكمىتى ۋە رەھمىتى بىلەن رىزىق ۋە قەلبلەرنى كەڭرى قىلغۇچىدۇر . |
| 23 | اَلْخَافِضُ | ئەلخافىزۇ | چۆكۈرگۈچى | چۆكۈرگۈچى ، پەس قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ھەددىدىن ئاشقان زالىم، مەنمەنچىلەرنى پەس قىلغۇچى، ئۇلارنى پەس كۆرۈپ ئاھانەت قىلغۇچى، خالىغان كىشىلەرنى ئۆز ھېكمىتىنىڭ تەقەززاسى بويىچە پەس تۆۋەن قىلغۇچىدۇر. |

| 24 | الرَّافِعُ | ئەررافىئۇ | يۇقىرى كۆتۈرگۈچى | يۇقىرى كۆتۈرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى مۆئمىن، ئىتائەت ئارقىلىق ئۆزىگە يېقىن بولغانلارنى ياخشىلار قاتارىغا كۆتۈرۈپ قەدىرلىگۈچى ۋە ياردەم بەرگۈچىدۇر. مەخلۇقاتلىرىدىن خالىغىنىنى يۇقىرى ئورۇنغا ئىگە قىلغۇچىدۇر . |
|---|---|---|---|---|
| 25 | المُعِزُّ | ئەلمۇئىززۇ | ئەزىز قىلغۇچى | ئەزىز قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئىتائەت قىلغان كىشىلەرنى ئەزىز قىلغۇچىدۇر. خالىغان كىشىنى ئەزىز قىلىپ، خالىغان كىشىنى خار قىلغۇچىدۇر، ئىتائەت ئارقىلىق ئۆزىگە يېقىن بولغانلارنى ئاسراش ۋە كۆڭۈل بۆلۈش ئارقىلىق ئەزىز قىلغۇچى زاتتۇر. |
| 26 | المُذِلُّ | ئەلمۇزىللۇ | خار قىلغۇچى | خار قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى دۈشمەنلىرىنى مەغرۇفتىن مەھرۇم قىلىش ئارقىلىق خار قىلغۇچى، خالىغان كىشىنى ھېكمىتىنىڭ تەقەززاسى بويىچە خار قىلغۇچى زاتتۇر. قۇرئان كەرىمدە: «ئۇ (ئاللاھ) خالىغان كىشىنى (يەنى ئاللاھنىڭ ئىززەتلىشىگە ئېرىشىشنى خالاپ شۇ بويىچە ئىش قىلغان كىشىنى) ئەزىز، خالىغان كىشىنى (ئەكسى بولسا) خار قىلىدۇ، » دېيىلگەن . |
| 27 | السَّمِيعُ | ئەسسەمىئۇ | ھەممىنى ئاڭلىغۇچى | ھەممىنى ئاڭلىغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى بارلىق سۆز ۋە ئاۋازلارنى ئاڭلىغۇچى، تاۋۇشلارنى مەخپىي بولسىمۇ ئاڭلاپ تۇرغۇچى زاتتۇر. ئاللاھنىڭ ئاڭلىشىدىن ھېچ نەرسە قۇتۇلالمايدۇ. |
| 28 | البَصِيرُ | ئەلبەسىرۇ | ھەممىنى كۆرگۈچى | ھەممىنى كۆرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بارلىق ئەھۋاللارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. ئېگىز ئاسمانلاردىكى زېمىندىكى، ئاسمان ۋە زېمىن ئارىسىدىكى تۇپراق ئاستىدىكى نەرسىلەر مەخپىي ئەمەس. ئاللاھ پۈتكۈل شەيئىلەرنى كۆرۈپ تۇرغۇچى، كۆزىتىپ تۇرغۇچى، باشقىلارنىڭ نەزىرىدىن قېچىپ قۇتۇلغان بىلەن ئاللاھنىڭ نەزىرىدىن قېچىپ قۇتۇلۇش مۇمكىن ئەمەستۇر . |
| 29 | الحَكَمُ | ئەلھەكەمۇ | ھەل قىلغۇچى، ھۆكۈم قىلغۇچى | ھەل قىلغۇچى، ھۆكۈم قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ھۆكۈمى ئىجرا قىلىنىدىغان ھۆكۈمراندۇر. بەندىلىرى ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغۇچى، ھەقنى باتىلدىن ئايرىغۇچى زاتتۇر. ئەڭ ئالىي ھۆكۈمراندۇركى ، ھۆكمىنى ئىنكار قىلغۇچى يوقتۇر . |
| 30 | العَدْلُ | ئەلئەدلۇ | كامىل ئادالەت ئىگىسى | كامىل ئادالەت ئىگىسى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئىش ۋە ھۆكۈملىرىدە زۇلۇم، ناھەقچىلىقتىن پاك، ھەربىر ھەق ئىگىسىگە تېگىشلىك ھەققىنى بېرىدىغان ئادىل زاتتۇر . |
| 31 | اللَّطِيفُ | ئەللەتىفۇ | كۆيۈنگۈچى | كۆيۈنگۈچى مۇلايىم ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز ئېھسانىنى مەخلۇقاتلىرىغا ئۇلار بىلمەيدىغان يوللار ئارقىلىق يوشۇرۇن – مەخپىي رەۋىشتە يەتكۈزۈپ بېرىدىغان كۆيۈنگۈچى زاتتۇر . |

| 32 | الْخَبِيرُ | ئەلخەبىيرۇ | ھەممىدىن خەۋەردار | ھەممىدىن خەۋەردار ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ھەممە نەرسىدىن خەۋەردار ھەتتا قاراڭغۇ كېچىدىكى قارا چۈمۈلىنىڭ مېڭىشىدىنمۇ خەۋەرداردۇر. مەيلى زېمىندا مەيلى ئاسماندا ھېچقانداق نەرسە مەخپىي ئەمەستۇر . |
|---|---|---|---|---|
| 33 | الْحَلِيمُ | ئەلھەلىيمۇ | مۇلايىم، ئاسرىغۇچى | مۇلايىم، ئاسرىغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى مېھرىباندۇركى ، ئازابلاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ. تەۋبە قىلسا ئەيىبلەرنى كەچۈرۈپ مەغپىرەت قىلىدۇ. گۇناھ ــ نۇقسان، خاتالىقلارنى كەچۈرۈپ، مەغپىرەت قىلىدۇ. ئاللاھنى غەزەپلىنىش تېرىكتۈرمەيدۇ. ئاسىينىڭ ئاسىيلىقى ، جاھىلنىڭ جاھىللىقى خاپا قىلالمايدۇ . |
| 34 | الْعَظِيمُ | ئەلئەزىيمۇ | بۈيۈك، كاتتا | بۈيۈك، كاتتا ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئىشلىرى ۋە سەلتەنىتى بۈيۈك زاتتۇركى، ئاللاھتىن بۈيۈك ھېچنەرسە يوقتۇر. ئاللاھنىڭ بۈيۈكلۈكى چەكسىزدۇر. ئۇلۇغلۇق ماھىيىتىنىڭ چېكى يوقتۇر .ئاللاھنىڭ ماھىيىتىنى كۆز ۋە ئاڭ ئىگىلەپ بولالمايدۇ. |
| 35 | الْغَفُورُ | ئەلغەفۇرۇ | كەچۈرگۈچى | كۆچۈرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ئۆزىگە تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. كۆپ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. تەۋبە ۋە ئۆزرىلەرنى قوبۇل قىلغۇچى، مەغپىرىتى چەكسىز زاتتۇر .گۇناھنى تونىغان بەندىلىرىنىڭ ئەيىبلىرىنى قىيامەتتە رەسۋا بولماسلىقى ئۈچۈن ياپقۇچىدۇر. |
| 36 | الشَّكُورُ | ئەششەكۇرۇ | كۆپ مەرھەمەت قىلغۇچى | كۆپ مەرھەمەت قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئازغا كۆپ مەرھەمەت قىلغۇچى، تەشەككۇر ئېيتقۇچى، يەنى ئاز تائەت ــ ئىبادەتكە كۆپ دەرىجىلەرنى بىلەن مۇكاپات بېرىدىغان، چەكلىك ئەمەلگە چەكسىز نىئمەت ئاتا قىلىدىغان زاتتۇر . |
| 37 | الْعَلِيُّ | ئەلئەلىييۇ | ئالىي | ئالىي ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ھەرقانداق مەرتىۋىدىن يۇقىرى تۇرىدىغان يۈكسەك مەرتىۋىلىك ئالىي زاتتۇر. ئاللاھ زاتى ۋە سۈپەتلىرى بىلەن ئالىيدۇر. ئىسىم ۋە قىلمىشلىرى بىلەنمۇ ئالىيدۇر. بارلىق سۈپەتلىرى ۋە قۇدرەت جەھەتلەردىكى پۈتكۈل ئالىيلىق چەكسىز رەۋىشتىكى ئالىيلىق ئاللاھقا خاستۇر . |
| 38 | الْكَبِيرُ | ئەلكەبىيرۇ | شانۇ ـ شەۋكىتى بۈيۈك | شانۇ- شەۋكىتى بۈيۈك ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئىلمىدىن ھېچنەرسە چىقىپ كەتمەيدىغان، سەلتەنىتىنى ھېچكىم تالىشالمايدۇ. ئەقىل بۈيۈكلىكىنىڭ تەسۋىرگە يېتەلمەيدۇ. |
| 39 | الْحَفِيظُ | ئەلھەفىيزۇ | مۇھاپىزەت قىلغۇچى | مۇھاپىزەت قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆزگىرىش ۋە زاۋال تېپىشتىن خالى ئىلمى بىلەن پۈتكۈل مەلۇماتلارنى بىلىپ تۇرغۇچى، ئاسمانلار ۋە زېمىندىكى، ئاسمانلارنىڭ ئۈستىدىكى، تۇپراقنىڭ ئاستىدىكى نەرسىلەرنى ئىلمى ئىگىلەپ تۇرغان زاتتۇر، ئىلمى يەنە سىرلار، مەخپىيەتلىكلەر، يوشۇرۇن ئىچكى ئىشلار، ئىنچىكە ئىشلارنى ئىگىلىگەن، ئاسمان ــ زېمىننىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ساقلايدىغان، مەخلۇقلارنىڭ ئەمەل ۋە سۆزلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان ساقلىغۇچى ئەستە تۇتقۇچى زاتتۇر . |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 40 | ٱلْمُقِيتُ | ئالمۇقىيتۇ | قۇدرەتلىك، ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى | قۇدرەتلىك ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بەندىلەرگە تاماق بېرىش بىلەن قەلبلەرگە مەرىفەت ۋە ئىلھامنى مەلۇم مەزگىلگىچە (يەنى ئىنسان ئۆلگۈچە) ۋاقىتلارنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ بېرىدىغان، خالايىقلارغا ئوزۇقلۇق بەرگۈچىدۇر. |
| 41 | ٱلْحَسِيبُ | ئالھەسىيبۇ | ھەممە نەرسىگە كۇپايە ، ھېساب ئالغۇچى | ھەممە نەرسىگە كۇپايە ، ھېساب ئالغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى مەخلۇقلىرىنىڭ ئەمەل ۋە ھېساب ئېلىش ئىشلىرىنى يېتەرلىك قوغدىغۇچىدۇر. مۆمىنلەردىن ئاسان ھېساب ئېلىپ، ئۇلارنى ئۇلار ئۈچۈن مەخسۇس تەييارلىغان جەننەتكە كىرگۈزگۈچى، دىنسىزلاردىنمۇ ھېساب ئالغۇچىدۇر . ئاللاھ ھەركىمدىن ھېساب ئالغۇچىدۇر ۋە ھەممە مەخلۇقلىرىنىڭ ھېسابىنى ئەڭ تېز سۈرئەتتە ئالغۇچى، كۇپايە قىلغۇچىدۇر . |
| 42 | ٱلْجَلِيلُ | ئالجەلىيلۇ | ناھايىتى كاتتا سۈپەتكە ئىگە | ناھايىتى كاتتا سۈپەتكە ئىگە ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى جىمى مەۋجۇداتتىن، سۈپەت، ئىسىم ۋە ئىش ــ ھەرىكەتلىرى مۇكەممەل زاتتۇر. قەلبلەرنى ئۇلۇغلۇق سۈپەتلىرى، سىرلارنى گۈزەللىك تەسۋىرلىرى بىلەن ئاچقۇچىدۇر. بۇيرۇش ۋە توسۇشقا لايىقتۇر. دۇنيادا ئىنسانلار كۆرەلمىسىمۇ ، ئەمما ئاخىرەتتە ئۇلارغا ئۆز زاتىنى نامايان قىلىپ كۆرسەتكۈچىدۇر. |
| 43 | ٱلْكَرِيمُ | ئالكەرىيمۇ | ناھايىتى ئالىيجاناب، سېخى | ناھايىتى ئالى جاناب سېخى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى زاتى، سۈپىتى ۋە ئىش ــ ھەرىكىتى گۈزەل، كۆپ ئىنئام بەرگۈچى زاتتۇر. ئېھسانى دائىمىي ، مەرھەمىتى چەكسىزدۇر، قىساس ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق كەچۈرىدىغان، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىدىغان، مەرھەمەت ، ئىنئام ئىگىسىدۇر .ئۆزى خالىغان رەۋىشتە خالىغانچە ئىنئام بېرىدىغان، ئىنئامى تۈگىمەس سېخى، ئىنئام قىلغۇچىدۇر . |
| 44 | ٱلرَّقِيبُ | ئەررەقىيبۇ | كۆزىتىپ تۇرغۇچى | كۆزىتىپ تۇرغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممە ئەھۋال ۋە ئەمەللىرىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر .كىشىلەرنىڭ يوشۇرۇن سىرلىرىنى ئىگىلەپ تۇرغۇچىدۇر. ئىنسانلارنىڭ ھېچبىر ئىشى ئاللاھقا مەخپى ئەمەستۇر . |
| 45 | ٱلْمُجِيبُ | ئالمۇجىيبۇ | ئىجابەت قىلغۇچى | ئىجابەت قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى تىلەك تىلىگۈچىلەرنىڭ تىلىكىگە جاۋاب بېرىدىغان، دۇئادىن بۇرۇنمۇ مەرھەمەت قىلىدىغان، سورىغان كىشىلەرنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدىغان، ئەزەلى غەيىبتە تىلەك تىلىگۈچىلەرنىڭ تىلىكىنى ئۇلار تىلەشتىن ئىلگىرىلا بىلىدىغان ئىجابەت قىلغۇچى زاتتۇر. |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 46 | الْوَاسِعُ | ئەلۋاسىئۇ | مەرھەمىتى كەڭ | مەرھەمىتى كەڭ ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى ئىلمى پۈتكۈل ئىلىمدىن چەكسىز، بايلىقى چەكسىز، رەھمەت ۋە مەغپىرىتى بارلىق سۈپەت ۋە سەلتەنىتى ماختاشقا سازاۋەر، پەزىلەت ۋە سۈپەتلىرى بارلىق شەيئىلەردىن چەكسىز زاتتۇر. ئۇلۇغلۇق، سەلتەنەت ۋە ھوقۇقى چەكسىز، پەزىلەت ئېھسانى چەكسىز، سېخىيلىق ۋە ئۇلۇغلۇقى چەكسىز زاتتۇر . |
| 47 | الْحَكِيمُ | ئەلھەكىيمۇ | ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى | ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى مۇكەممەل ھېكمەت، كۈچلۈك ئىسپات، بۈيۈك پاكىت ۋە ئەزەلىي ئەمىر ئاللاھقا خاستۇر، شەيئىلەرگە ھېكمەت بىلەن مۇئامىلە قىلغۇچى، پۇختا ئورۇنلاشتۇرغۇچى ، تەقدىر قىلغان، بېكىتكەن ھەربىر ئىشتا ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى، رەت قىلىنماس ھۆكۈم ئىگىسى بولغان زاتتۇر. |
| 48 | الْوَدُودُ | ئەلۋەدۇۋدۇ | دوست تۇتقۇچى | دوست تۇتقۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى يېقىنلىرىنىڭ قەلبىدە يېقىملىق، پۈتكۈل مەخلۇقاتقا خەيرى ـ ئېھسانىنى ياخشى كۆرۈپ، ئۇلارغا ياخشىلىق، قىلىدىغان، سالىھ بەندىلىرىنى ياخشى كۆرۈپ ئۇلاردىن رازى بولىدىغان زاتتۇر. ئۇلارغا قىلغان ئىنئام ۋە رەھمىتىنىڭ كۆپلۈكى تۈپەيلى سانا مەدھىيىگە ھەقىقي لايىق مەدھىيە ئوقۇلغۇچى ۋە ئېھسان قىلغۇچىدۇر . |
| 49 | الْمَجِيدُ | ئەلمەجىيدۇ | بەك ئۇلۇغ | بەك ئۇلۇغ ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى زاتى ئۇلۇغ، قۇدرەت ھېكمىتى تولۇق زاتتۇر. بىردىنبىر مۇكەممەل شەرەپكە ئىگە پېئىلى گۈزەل، سۈپەتلىرى ئېسىل ، ئۇلۇغلۇق، كاتتىلىق، بۈيۈكلۈك، چوڭلۇق، تەڭداشسىزلىق سۈپەتلىرى مۇكەممەل زاتتۇر. |
| 50 | الْبَاعِثُ | ئەلبائىسۇ | قوزغىغۇچى | قوزغىغۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى قىيامەت كۈنى ئۆلگەن مەخلۇقلارنى تىرىلدۈرىدىغان ، پەيغەمبەرلەرنى ئەھكاملار بىلەن ئەۋەتىدىغان، ئۇخلىغۇچىلارنىڭ تەنلىرىنى ئويغىتىپ قوزغىتىدىغان زاتتۇر. |
| 51 | الشَّهِيدُ | ئەششەھىيدۇ | ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچى | ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى ھېچ نەرسە ئىلمىدىن غايىب بولمايدىغان، پۈتكۈل شەيئىلەرنى كۆزىتىپ، كۆرۈپ تۇرىدىغان زاتتۇر. بارلىق ھەرىكەتلەردىن خەۋەردار، بارلىق سۆز ۋە ئاۋۇشلارنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر . |
| 52 | الْحَقُّ | ئەلھەققۇ | مەۋجۇتلۇقى شەكسىز ، ئەزەلدىنلا مەۋجۇت | مەۋجۇتلۇقى شەكسىز، ئەزەلدىنلا مەۋجۇت ئاللاھ دىگەن مەنىدە. يەنى بارلىق ۋە ھەقىقىيلىق ئىبادەتكە لايىق، يوقالماس مەڭگۈ تۇراقلىق، كائىناتنى بارلىققا كەلتۈرگۈچى ئاللاھقا خاستۇر. زاتى، ئىسىم ـ سۈپەتلىرىدە، سۆز ھەرىكەتلىرىدە ، ئەلچىلىرى، كىتابلىرى ۋە دىندا شۇنداقلا بارلىق شەيئىلەردە ھەق زاتتۇر . |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 53 | الْوَكِيلُ | ئەلۋەكىيلۇ | ۋەكىل بولغۇچى | ۋەكىل بولغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆزىگە تەۋەككۇل قىلغان ۋە قايتقان كىشىلەرگە ۋەكىلدۇر .كىمكى ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىدىكەن، ئاللاھ ئۇنىڭغا ئىگە بولىدۇ. ئاللاھ بىلەن باشقىلاردىن بىھاجەت بولىدىكەن ئاللاھ ئۇنى بىھاجەت قىلىدۇ. پۈتكۈل مەخلۇقلارنىڭ ئىشلىرىغا يېتەرلىك بولغانلىقى ئۈچۈن تاپشۇرۇلىدىغان، ھەممە مەخلۇقنىڭ ئىشلىرىنى ئورۇنلاشتۇغۇچى يېگانە ئاللاھتۇر. |
| 54 | الْقَوِيُّ | ئەلقەۋىييۇ | كۈچ قۇۋۋەتتە يۈكسەك | كۈچ قۇۋۋەتتە يۈكسەك قۇدرەتلىك ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى قۇدرەت ۋە كۈچى مۇكەممەل، ھېچ شەيئى ئاجىز قىلالمايدىغان زاتتۇر. غالىبتۇر. مەغلۇب قىلىنمايدۇ. پاناھ بولىدۇ. پاناھلانمايدۇ. |
| 55 | الْمَتِينُ | ئەلمەتىينۇ | بەك مۇستەھكەم | بەك مۇستەھكەم ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى قىلمىشلىرىدا چارچاش يەتمەيدىغان، يەردە بولسۇن، ئاسماندا بولسۇن ھېچقانداق نەرسە ئاجىز قىلالمايدىغان، قاتتىق، كۈچلۈك زاتتۇر. كۈچ ـ قۇدرىتى ھەرقانداق كۈچ، ھەرقانداق قۇۋۋەتتىن يۇقىرىدۇر. |
| 56 | الْوَلِيُّ | ئەلۋەلىييۇ | بەك يېقىن | بەك يېقىن، ئىگە دارچىلىق قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى يېقىن ياردەم بەرگۈچى، ئىشلارنى ئۈستىگە ئالغۇچى زاتتۇر. مۆمىنلەر ئاللاھنى يېقىن بىلسە، ئاللاھ ئۇلارنى كۆڭۈل بۆلۈش بىلەن ئۆزىگە يېقىنلاشتۇرۇپ ئۇلارنى ئاسراپ قوغدايدۇ. ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئىگىسى، خوجىسى ، قوللىغۇچىسى ۋە رەھىم قىلغۇچىسى. |
| 57 | الْحَمِيدُ | ئەلھەمىيدۇ | مەدھىيىگە لايىق | مەدھىيىگە لايىق ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى زاتى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرى، قىلمىشلىرىدا مەدھىيىگە سازاۋەردۇر. پەرىشتىلەر ۋە مۆئمىنلەر، كائىناتتىكى بارلىق مەخلۇقات ھەمدە ـ سانا ئېيتىشقا لايىق، زەررىچە مەخلۇقلارمۇ ئىنئاملىرىنى بايان قىلىدىغان، ھەمدە ـ ساناغا لايىق زاتتۇر. ئاللاھ ئۆزىنى مەخلۇقلىرى مەدھىيىلەشتىن ئىلگىرىلا ئۇلارغا ئۆزىنىڭ نېمەتلىرىگە ھەمدە ـ سانا ئېيتىشنى ئۆگىتىش يۈزىسىدىن مەدھىيىلىگەن. |
| 58 | الْمُحْصِي | ئەلمۇھسىيۇ | بارلىق شەيئىلەر سانىنى مۇكەممەل ئىگەللىگۈچى | بارلىق شەيئىلەر سانىنى مۇكەممەل ئىگەللىگۈچى (ھېسابلاپ تۇرغۇچى) ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى پۈتكۈل شەيئىنى ئۆز ئىلمى بىلەن ئىستاستىكا قىلىپ تۇرغۇچى، شەيئىلەردىن چوڭ-كىچىك ھېچقايسىسى ئىلمىدىن قېچىپ قۇتۇلالمايدىغان ئىستاستىكا قىلغۇچىدۇر . |
| 59 | الْمُبْدِئُ | ئەلمۇبدىئۇ | يوقتىن بار قىلغۇچى | يوقتىن بار قىلغۇچى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ شەيئىلەرنى يوقلۇقتىن پەيدا قىلىپ ۋۇجۇدقا كەلتۈردى. ئۇلارنى ھېچقانداق سىناق قىلمايلا كەشىپ قىلدى. كائىنات ئاللاھنىڭ يارىتىشى بىلەن بارلىققا كەلگەن ھەم ئاللاھنىڭ كۈچ قۇدرىتى بىلەن ئەسلىگە قايتىدۇ . |

| ئەسلىگە كەلتۈرگۈچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى مەخلۇقلارغا هاياتلىق، هاياتتىن كېيىن ئۆلۈم، ئۆلگەندىن كېيىن مەڭگۈ هاياتلىققا قايتۇرىدىغان، ئەسلىگە كەلتۈرگۈچى زاتتۇر. شەيئىلەرنىڭ هەممىسى ئاللاھنىڭ كۈچ ــ قۇدرىتىدىن كەلگەن. كېيىن يەنە ئاللاھنىڭ ئالدىغا قايتىدۇ . | قايتا ئەسلىگە كەلتۈرگۈچى | ئەلمۇئىيدۇ | اَلْمُعِيدُ | 60 |
|---|---|---|---|---|
| تىرىلدۈرگۈچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى پۈتكۈل شەيئىدە هاياتلىقنى ياراتقۇچى، جانلىقلارنى يوقلۇقتىن بار قىلغۇچى، ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلدۈرگۈچى زاتتۇر. زېمىننى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن زاتتۇر. | تىرىلدۈرگۈچى | ئەلمۇھيىيۇ | اَلْمُحْيِي | 61 |
| جاننى ئالغۇچى، ۋاپات تاپقۇزغۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى بارلىق كىشىگە ئۆلۈمنى تېتىتقۇچىدۇر. بىردىن ــ بىر هايات ئىگىسىدۇر. ئاللاھتىن باشقا ئۆلتۈرگۈچى بولمىغان، باشقا تىرىلدۈرگۈچىمۇ بولمىغان زاتتۇر . | جاننى ئالغۇچى | ئەلمۇمىيتۇ | اَلْمُمِيتُ | 62 |
| مەڭگۈ هايات ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى يوقىلىش، ئۆلۈش، باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىشى يوق هايات زاتتۇر. مۇتلەق باقىيلىق ئاللاھقا خاستۇر . | مەڭگۇ هايات | ئەلھەيىيۇ | اَلْحَيُّ | 63 |
| بارلىق مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى، بارلىققا كەلتۈرگۈچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە. يەنى مۇتلەق هالدا مۇستەقىل ئىش بېجىرگۈچى، سەلتەنىتىنىڭ ئىشلىرىنى تەدبىر قىلغۇچى، بارلىققا كەلتۈرگۈچىدۇر. شەيئىلەر پەقەت ئاللاھنىڭ قۇدرىتى بىلەنلا بارلىققا كەلگەندۇر. ئاللاھ مەخلۇقلىرىدىن بىهاجەتتۇر. هالبۇكى ئۇلار ئاللاھقا موهتاجدۇر. | بارلىق مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى | ئەلقەييۇۇمۇ | اَلْقَيُّومُ | 64 |
| تاپقۇچى ئاللاھ دىگەن مەنىدە. يەنى هېچنەرسە كەملىك قىلمايدىغان زاتتۇر. ئېهتىياجى چۈشمەس بايدۇر. خالىغان هەرقانداق شەيئىنى بار قىلغۇچى، ئىدارە قىلغانلىكى نەرسىنى كەلتۈرگۈچى، ئۆز مۇرادىنى هاسىل قىلىشقا قادىر، هېچبىر مەخپىي بولغۇچى مەخپىي بولالمايدىغان زاتتۇر . | تاپقۇچى | ئەلۋاجىدۇ | اَلْوَاجِدُ | 65 |
| ئالىيجاناب ئۇلۇغ ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ مۇكەممەل قۇدرەتكە ئىگە ئۇلۇغدۇر. نوپۇزى چەكسىزدۇر. زاتى ئۇلۇغ قاتتىق زەربىدار، سېخىيدۇر . | ئالىيجاناب، ئۇلۇغ | ئەلماجىدۇ | اَلْمَاجِدُ | 66 |
| يەككە يېگانە ئاللاھ دىگەن مەنىدە. يەنى تەڭدىشى، ياردەمچىسى، ئوخشىشى، مىسلى يوق يەككە يېگانە زاتتۇر . زاتى، سۈپىتى ۋە قىلمىشلىرىدا يەككە، بىردىنبىر بىهاجەت زاتتۇر . | يەككە ـيېگانە | ئەلۋاهىدۇ | اَلْوَاحِدُ | 67 |
| بىهاجەت ئاللاھ دىگەن مەنىدە، يەنى ئېهتىياج ۋە تىلەكلەردە مەقسەت قىلىنىدىغان، هەممە نەرسە ئۇ زاتقىلا موهتاج بولغان، بارلىق كاتتىلىق ئاللاھقىلا مەنسۇپ بولغان، قىينچىلىق ۋە هادىسىلەردە ياردەم تەلەپ قىلىنىدىغان، مەخلۇقلىرىنىڭ هاجىتىنى راۋا قىلىدىغان زاتتۇر. | بىهاجەت | ئەسسەمەدۇ | اَلصَّمَدُ | 68 |

| 69 | الْقَادِرُ | ئەلقادىرۇ | ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى | ھەممىگە قادىر، كۈچى يەتكۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى ھېچ شەيئى ئاجىز قىلالمايدىغان، سەۋەبلەر بىلەن باغلانمايدىغان، پۈتكۈل مەۋجۇداتنى ئۆزىگە خاس رەۋىشتە كەشىپ قىلىدىغان، پەيدا قىلىدىغان، ئىشلاردا باشقا ياردەمچىلەرگە ھاجىتى چۈشمەيدىغان مۇكەممەل قۇدرەت ئىگىسىدۇر. |
|---|---|---|---|---|
| 70 | الْمُقْتَدِرُ | ئەلمۇقتەدىرۇ | ناھايىتى كۈچلۈك | ناھايىتى كۈچلۈك، قۇدرەت ئىگىسى ئاللاھ دېگەن مەنىدە. يەنى قۇدرىتى بۈيۈكتۇر. ئۆزىنىڭ كامالى قۇدرىتى بىلەن ئۆز خەلقىگە ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچىدۇر. خالىغان نەرسىنى تەقدىر قىلغۇچى بىلىم ۋە ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. |
| 71 | الْمُقَدِّمُ | ئەلمۇقەددىمۇ | ئىلگىرى قىلغۇچى | ئىلگىرى قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى خالىغان شەيئىنى خالىغان شەيئىدىن يارىلىش، ئۆلۈش، مەرتىۋە، رىزىق قاتارلىقلاردا ئىلگىرى قىلغۇچى زاتتۇر. |
| 72 | الْمُؤَخِّرُ | ئەلمۇئەخخىرۇ | كېچىكتۈرگۈچى | كېچىكتۈرگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز خاھىشى بويىچە بەزى شەيئىلەرنى بەزىسىدىن كېچىكتۈرىدىغان ، ئاللاھنىڭ ھەققىنى كېچىكتۈردىغانلارنىڭ جازاسىنى خالىغانچە كېچىكتۈرىدىغان زاتتۇر .زالىملارغا جازانى ئۆزىلا بىلىدىغان ھېكمەت ۋە سەۋەبلەر بىلەن كېچىكتۈرگۈچى زاتتۇر . |
| 73 | الْأَوَّلُ | ئەلئەۋۋەلۇ | ئەڭ ئەۋۋەل | ئەڭ ئەۋۋەل ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆزىنىڭ مەۋجۇتلۇقى ۋە ئەزەلىيلىكى بىلەن ئەۋۋەلدۇركى ، ئاللاھتىن بۇرۇن ھېچ شەيئى يوقتۇر، ئاللاھ ئەۋۋەلدۇر. باشلىنىشى يوق، زاتى، ئىسىم سۈپەتلىرى ۋە پېئىلى بىلەن ئەزەلىيدۇر. ھەدىس شەرىفتە بىر ئەئرابى رەسۇلۇللاھتىن: ئاللاھ مەخلۇقلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى قەيەردە ئىدى؟ دەپ سورىغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاب بېرىپ : «ئاللاھ بار ئىدى، ئاللاھتىن باشقا ھېچ شەيئى يوق ئىدى» دېگەن. ھېلىقى ئەئرابى: «ئەمدىچۇ؟» دېگەندە. ئاللاھنىڭ ئەلچىسى: «ئاللاھ يەنە شۇ ئەسلى ھالىتىدە» دەپ جاۋاب بەرگەن. |
| 74 | الْآخِرُ | ئەلئاخىرۇ | مەڭگۈ مەۋجۇت | مەڭگۈ مەۋجۇت ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ ئاخىردۇر. يەنى بۇ ئىسىم ئاللاھنىڭ باقىيلىقى ، ئەبەدىيلىكىگە ، ئاللاھتىن كېيىنىنىڭ يوقلۇقىغا دالالەت قىلغۇچىدۇر. ئاللاھ باقىيدۇر . ئاخىرلىششى يوقتۇر. |
| 75 | الظَّاهِرُ | ئەززاھىرۇ | ئاشكارا بولغۇچى | ئاشكارا بولغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ ئاشكارىدۇركى ، ئالىيلىقى ۋە بۈيۈكلۈكنى ئاللاھتىن بەكرەك ئىزھار قىلىدىغان بىر يوقتۇر. ئاللاھنىڭ ئۈستىدە ھېچ بىر شەيئى يوقتۇر. ئۆزىنىڭ بارلىقىنىڭ دەلىل پاكىتلىرى ۋە قۇدرىتىنىڭ نامايەندىلىرىنى ئەقىل ۋە كۆز ئىگىلىرىگە ئاشكارىلىغۇچىدۇر. ئاللاھ زاھىردۇر ئاللاھنىڭ يۇقىرىسىدا ھېچ نەرسە يوقتۇر . |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 76 | اَلْبَاطِنُ | ئەلباتىنۇ | مەخپىي | مەخپىي بولغان ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بۇ ئىسىم ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا يېقىنلىقى ۋە بىللە ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ زاتى ۋە ماھىيىتى ئەقىل ۋە چۈشەنچىلەرنىڭ ئىدراك قىلىشىدىن مەخپىيدۇر . |
| 77 | اَلْوَالِي | ئەلۋالىيۇ | ئىگە بولغۇچى | ئىگە بولغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ شەيئىلەرنىڭ ئىگىسى، شەيئىلەر ئۈچۈن شەيئىلەرنىڭ ئىش ۋە مەنپەئەتلىرىگە ئىگە بولغۇچى، ئۇلاردىكى ھۆكۈمنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنى ئۆز خاھىشى ۋە ھېكمىتى بويىچە ئورۇنلاشتۇرغۇچىدۇر. ئاللاھنىڭ شەيئىلەر ئۈستىدىكى ھۆكمى ئاللاھنىڭ قۇدرىتى ۋە ئىنئامى بىلەن ئىجرا قىلىنىدۇ . |
| 78 | اَلْمُتَعَالُ | ئەلمۇتەئالۇ | بۈيۈك | بۈيۈك ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ھەر تۈرلۈك يۈكسەكلىك ئاللاھقىلا خاستۇر. زاتى ئالىي، قادىرى ئالىي، سۈپىتى ۋە قەھرى ئالىيدۇر. ئاللاھ ئەرش ئۈستىدە ئۆزىگە خاس رەۋىشتە بەرقارار بولغان، پۈتكۈل سەلتەنەت ئۆز ئىلكىدە بولغان زاتتۇر. |
| 79 | اَلْبَرُّ | ئەلبەررۇ | ياخشىلىق قىلغۇچى | ياخشىلىق قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى پۈتكۈل ياخشىلىقنىڭ، ئېھسانىنىڭ ئىگىسىدۇر. دۇنيا، ئاخىرەتتە بەندىلىرىگە ئۆز ئاتاسىنى ئىنئام قىلىدىغان زاتتۇر . |
| 80 | اَلتَّوَّابُ | ئەتتەۋۋابۇ | تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچى | تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بەندىلىرىنىڭ تەۋبىسىنى كۆپلەپ قوبۇل قىلغۇچى، ئۇلارنى بىردە ئاگاھلاندۇرۇپ، بىردە مۆھلەت بېرىدىغان پەزىل ــ مەرھەممەت يۈزىسىدىن ئۇلارنى مەقبۇل تەۋبىگە مۇۋەپپەق قىلىدىغان زاتتۇر. بەندە تەۋبىنى قانچە تەكرارلىسا قوبۇل قىلىشنى شۇنچە تەكرارلايدىغان زاتتۇر . |
| 81 | اَلْمُنْتَقِمُ | ئەلمۇنتەقىمۇ | ئىنتىقام ئالغۇچى | ئىنتىقام ئالغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى خالىغان كىشىلەرگە يۇقىرى چەكتە جازا بەرگۈچى، ئادىل جازا بەرگۈچى زالىملارنىڭ زۇلمىنى بىتچىت قىلىپ، ئاسىيلارنى قاتتىق جازالىغۇچى، ئۇلارنى قەھر ــ غەزىپى بىلەن تۇتقۇچىدۇر . |
| 82 | اَلْعَفُوُّ | ئەلئەفۇۋۋۇ | كەچۈرۈم قىلغۇچى | كەچۈرۈم قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى يامانلىقلارنى ئۆچۈرۈپ، ئۇنى خالىغاندا ياخشىلىققا ئالماشتۇرۇپ بېرىدىغان ئەيىب ــ نۇقسانلاردىن پاك زاتتۇر . |
| 83 | اَلرَّءُوفُ | ئەررەئۇفۇ | كۆيۈمچان | كۆيۈمچان ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى كۆيۈمچان، ئۆز بەندىلىرىگە چەكسىز مېھرى ــ شەپقەت يەتكۈزگۈچى، ئاسرىغۇچى، توغرا يول كۆرسىتىپ، بەخت سائادەت يولىغا باشلىغۇچى مۇكەممەل رەھمەت ئىگىسىدۇر . |
| 84 | مَالِكُ الْمُلْكِ | مالىكۇلمۇلكى | شاھلار شاھى | شاھلارنىڭ شاھى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى قۇدرىتى مۇكەممەل، پۈتكۈل سەلتەنەت ئىگىسى، دۇنيا، ئاخىرەت سەلتەنىتىدە شېرىكسىز ئورۇنلاشتۇرۇش ئېلىپ بارغۇچى، پۈتكۈل شەيئىلەرنىڭ سەلتەنىتى قولىدا بار، پۈتكۈل مەخلۇقات دەرگاھىغا قايتىدىغان، ئەيىب ــ نۇقسانلاردىن پاك سەلتەنەت ئىگىسىدۇر. |

| 85 | ذُو الْجَلَالِ وَالْإِكْرَامِ | زۇلجەلالى ۋەلئىكرامى | ئۇلۇغلۇق، بۈيۈكلۈك ئىگىسى | ئۇلۇغلۇق، بۈيۈكلۈك ئىگىسى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھتىن بۈيۈك ھېچكىم يوقتۇر. ئىكرام ئىگىسى ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر، سالىھ بەندىلىرىنى سوغا سالام ، كاتتا ئىنئاملار بىلەن ھۆرمەتلىگۈچى زاتتۇر. |
|---|---|---|---|---|
| 86 | اَلْمُقْسِطُ | ئەلمۇقسىتۇ | ئادىل، ھەققانىيەتچى | ئادىل، ھەققانىيەتچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ ھۆكۈم ۋە پۈتكۈل ئورۇنلاشتۇرىشىدا ئادىل زاتتۇركى، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچى ئۈچۈن زالىمدىن قىساس ئېلىپ، ئاجىزلار ئۈچۈن بوزەك قىلغۇچىلارغا قارشى ياردەم بېرىدۇ. |
| 87 | اَلْجَامِعُ | ئەلجامىئۇ | جۇغلىغۇچى | جۇغلىغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى خالايىقلارنى قىيامەت كۈنى ھېساب ئېلىش ئۈچۈن يىغىدىغان، كائىناتنى بىرگەۋدىلەشتۈرگۈچى ، ئىنسانغا ئوخشاش ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە جانلىقلارنى قىيامەت كۈنى يەر يۈزىگە توپلىغۇچى، ئاسمانلار ۋە سەييارىلەردەك پەرقلىق جىنسلارنىمۇ توپلىغۇچى زاتتۇر . |
| 88 | اَلْغَنِيُّ | ئەلغەنىييۇ | بەك باي | بەك باي ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى پۈتكۈل مەخلۇقاتتىن بىھاجەت، ھەممىسى ئاللاھقا ئېھتىياجلىقتۇر. چەكسىز پەزىلەت ۋە ئىنئام ئىگىسىدۇر. ھېچكىمگە ئەسلا ئېھتىياجى چۈشمەس زاتتۇر. |
| 89 | اَلْمُغْنِيُّ | ئەلمۇغنىيۇ | باي قىلغۇچى | باي قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بەندىلىرىدىن خالىغان كىشىنى خالىغان بايلىق تۈرلىرى بىلەن باي قىلىدۇ. بايلىقنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى كۆڭۈل بايلىقىدۇر. شۈبھىسىزكى ھاجەتلەر ئاللاھتىنلا تىلىنىدۇ . |
| 90 | اَلْمَانِعُ | ئەلمانىئۇ | توسقۇچى | توسقۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ ئۆز ۋەلىلىرىگە باشقىلارنىڭ ئازار بېرىشىنى توسىدۇ، بەزى ئىمكانىيەتلەرنى مەۋجۇت قىلىپ بەزىسىنى مەنئى قىلىدۇ . |
| 91 | اَلضَّارُّ | ئەززاررۇ | دۈشمەنلىرىگە ئازاب-ئۇقۇبەت يەتكۈزگۈچى | دۈشمەنلىرىگە ئازاب ئۇقۇبەت يەتكۈزگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى زىيان ۋە يامانلىقنى خالىغان كىشىگە خالىغىنىدەك بېكىتكۈچى، سىناش يۈزىسىدىن كەمبەغەل قىلىدىغان، كېسەل قىلىدىغان ۋە بەختسىز قىلىدىغان، ئۆز ھېكمەت ۋە خاھىشى بويىچە مەھرۇم قىلىدىغان زاتتۇر . |
| 92 | اَلنَّافِعُ | ئەننافىئۇ | پايدا يەتكۈزگۈچى | پايدا يەتكۈزگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى دىن ۋە دۇنيالىق جەھەتتە مەنپەئەت يەتكۈزگۈچىدۇر. ئاللاھۇ سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئۆزىلا ساقلىق، بايلىق، بەخت ـ سائادەت ۋە مەنسەپ ئاتا قىلغۇچىدۇر . |

| 93 | اَلنُّوْرُ | ئەننۇرۇ | نۇرلۇق | نۇرلۇق، ئۈزلىكىدىن ئاشكارا بولغۇچى ۋە ئۆزگىلەرنى ئاشكارا قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز مەۋجۇتلۇقى بىلەن زاھىردۇركى ، شەيئىلەرگە چېچىلىۋاتقان پۈتكۈل نۇرنىڭ ئاشكارا بولۇشى ئاللاھ بىلەندۇر. ئاللاھ پۈتكۈل زۇلمەتلەرنىڭ نۇرىدۇر. ئاللاھ ئۆزىنى ياد قىلغۇچى بەندىلەرنىڭ قەلبىنى ئۆز زىكرىنىڭ نۇرى بىلەن يورۇتۇپ ، تونۇغۇچىلارنىڭ كۆڭلىنى مەئرىفىتىنىڭ نۇرى بىلەن نۇرلاندۇرغان زاتتۇر. ئاللاھ ئاسمانلار ۋە زېمىنلارنىڭ نۇرىدۇر، ئاللاھنىڭ ھىجابى شۇنداق نۇردۇركى ، ئەگەر ئۇنى ئاچسا پۈتكۈل شەيئىنى كۆيدۈرۈۋەتكەن بولاتتى. |
|---|---|---|---|---|
| 94 | اَلْهَادِيْ | ئەلھادىيۇ | ھىدايەت قىلغۇچى | ھىدايەت قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئۆز ھىدايىتى بىلەن ئازغۇنلارنى توغرا يولغا باشلايدىغان، خاس بەندىلىرىنى ھېكمەت ۋە مەرىپەتكە يېتەكلەيدىغان زاتتۇر. ئاللاھ پۈتكۈل شەيئىگە ئۆزىگە خاس ھايات ئاتا قىلىپ ھىدايەت قىلغان زاتتۇر . |
| 95 | اَلْبَدِيْعُ | ئەلبەدىيئۇ | ئۈلگىسى يوقتىن بار قىلغۇچى | ئۈلگىسىز يوقتىن بار قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى كەشپىياتچىدۇركى، زاتى، سۈپىتى، قىلمىشلىرىدا ئوخشىشى، تەڭدىشى يوقتۇر. شەيئىلەرنى ئۈلگىسىز ئالماي، دورىماي ، سىناق قىلماي ياراتقان زاتتۇر . |
| 96 | اَلْبَاقِيْ | ئەلباقىيۇ | مەڭگۈ باقى | مەڭگۈ باقى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ پۈتكۈل مەخلۇقى تۈگىگەندىن كېيىنمۇ باقىيدۇر. مەڭگۈ يوقالماستۇر، مەۋجۇتتۇر ھەم ئەزەلى باقىيلىق بىلەن سۈپەتلەنگۈچىدۇر. |
| 97 | اَلْوَارِثُ | ئەلۋارىسۇ | يوقالماس ۋارىس | يوقالماس ۋارىس ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى بارلىق مەخلۇقلار، كائىناتلارنىڭ ھەقىقىي ۋارىسى، ئىگىسى ئاللاھتۇر. چۈنكى ئاللاھ مەخلۇقلار تۈگىگەندىن كېيىنمۇ باقىيدۇر. پۈتكۈل شەيئىنىڭ قارارگاھى ۋە ئاقىۋىتى ئاللاھقا باغلىقتۇر. ئاللاھ شۇ چاغدا دەيدۇكى، «بۈگۈن سەلتەنەت كىمنىڭ؟ يەككە ــ يېگانە ھەممىنى يەكسان قىلغۇچى ئاللاھنىڭدۇر» |
| 98 | اَلرَّشِيْدُ | ئەررەشىيدۇر | توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى | توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئاللاھ توغرا ئىش قىلغىچىدۇر ، مۇكەممەل كامالەت، بۈيۈك ھېكمەت، بۈيۈك ئادالەت بىلەن سۈپەتلەنگۈچىدۇر. تەدبىرلىرى ھېچقانداق ياردەمچى، مەسلىھەتچىگە ئېھتىياجسىز ھالدا چەكسىز توغرىلىق بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. توغرا يولغا يېتەكلىگۈچىدۇر. |
| 99 | اَلصَّبُوْرُ | ئەسسەبۇرۇ | ناھايىتى سەۋرچان | ناھايىتى سەۋرچان ئاللاھ دېگەن مەنىدە، يەنى ئىنتىقام ئېلىشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ. ئاللاھ ئىشلارنى ۋاقتىدىن بۇرۇن تۈتۈش قىلىشقا ئالدىرمايدۇ. سەۋرچانلىقنىڭ ئاللاھنىڭ سۈپىتىدىكى مەنىسى :بارلىق مەخلۇققا سەۋرىنى ئىلھام قىلغۇچى، مېھرىبان دېگەندىن ئىبارەتتۇر. ئەيىب ــ نۇقسانلاردىن پاك، ئۇلۇغ يەككە ــ يېگانە زاتتۇر. |

ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئاساسلىق غايىسى ـ ئەقىل، فىترەت (يارىتىلىشتىن ئاللاھقا ئېتىقاد قىلىش ئېڭى) ۋە ھەقىقەتنىڭ چاقىرىقىغا ئەگەشكەن ھالدا، ئالاھقا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت

قىلىپ، ئىنسان بولۇپ يارالغانلىق بۇرچىنى ئۆتەش ئارقىلىق، ئىككى ئالەملىك بەخت ـ سائادەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر.

## ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققى

ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققى ـ ئىنسانلارنىڭ ئاللاھقا خالىس ئىبادەت قىلىشىدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ (56)] «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم» [زارىيات سۈرىسى 56 ـ ئايەت].

## ئىبادەت ئۇقۇمى

ئىبادەت ـ تىل، قەلب ۋە بەدەننىڭ ھەرىكەتلىرى بىلەن ئاللاھقا بەندىچىلىكنى ئادا قىلىش دېمەكتۇر. كىشىلەر مۇسۇلمان بولۇپ، ئىسلام دىنىغا كىرگەندىن كېيىن، ئۇلارغا ئاللاھ تائالانىڭ ئەڭ ئاۋۋال بۇيرىغان نەرسىسى ئىبادەتتۇر. ئىبادەت ـ ئاللاھ تائالاغا بولغان ئىماننى نامايان قىلىش ۋە ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان سان ساناقسىز ۋە ھېسابسىز نېمەتلەرگە شۈكۈر ئادا قىلىش يۈزىسىدىن، ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلغان ھالدا، ئۇنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن قىلىنىدۇ. ئىنساننىڭ ئەسلى تەبىئىتى ئۇنى يوق يەردىن بار قىلىپ، ئۇنىڭغا تۈرلۈك نېمەتلەرنى ئاتا قىلغان شەپقەتلىك ئىگىسى ـ ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشنى ئۆتەشكە تېگىشلىك تەبىئىي بۇرچ دەپ تونۇيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن باشلاپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قەدەر كەلگەن پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئەينى زامانىدىكى ئۈممەتلىرىنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىپ ئۆتكەن بولسىمۇ، پەيغەمبەرلەرنىڭ زامانىدىن كېيىن كەلگەن ئىنسانلار بۇرۇنقىلىرىنىڭ تۇتۇپ ماڭغان ھەق يوللىرىنى ئۇنتۇپ كەتكەنلىكتىن، بەزىلىرى ئاللاھ تائالانى ئۇنتۇپ قۇياش، ئاي، ئوت، سۇ قاتارلىق تەبىئەت كۈچلىرىگە ۋە كالا قاتارلىق ھايۋانلارغا چوقۇنغان بولسا، بەزىلىرى ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشنىڭ يوللىرىنى ئۇنتۇپ كېتىپ، بۇتلارنى، ئىنسانلارنى ئاللاھ تائالاغا شېرىك قىلىۋالغان. شۇنداق قىلىپ ئىنسانلار ئاللاھ كۆرسەتكەن ئېتىقاد ۋە ئىبادەت سىستېمىلىرىدىن ئۇزاقلىشىپ كەتكەنلىكتىن ئاللاھ تائالانىڭ ھەق دىنىدىن ئايرىلىپ قالغان. ئىنسانلار ھەق دىنىنى ئۇنتۇپ، كۇپرىلىقتا يۈز تۇتقان ھەر بىر دەۋردە ئاللاھ تائالا پەيغەمبەرلەرنى ئارقا ـ ئارقىدىن ئەۋەتىش ئارقىلىق ئۇلارنى ھەق دىنغا قايتۇرۇپ تۇرغان بولسىمۇ، پەيغەمبەرلەر ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىن ئىنسانلار يەنە قايتىدىن بۇرۇنقى كۇپۇرلۇقلىرىغا قايتىپ تۇرغان. ئاخىرىدا، ئاللاھ تائالانىڭ ھېكمىتى ئىسلام دىنىنى تا قىيامەتكىچە ئۆزگەرمەس ۋە بۇزۇلماس، مەڭگۈلۈك دىن قىلىپ بەلگىلەپ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بۇ ئاخىرقى دىنغا، ئاخىرقى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىش ئارقىلىق ئىنسانىيەتنى مەخلۇقلارغا چوقۇنۇشتىن ئىبارەت ئازغۇنلۇقنىڭ ھالاكەتلىرىدىن ئۈزۈل كېسىل ئازات قىلىپ، ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىدىغان ھەقىقەت نۇرىغا چىقىرىشنى تەقەززا قىلغان بولۇپ، شۇندىن بېرى ئىسلام دىنى پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئىلاھىي بىر مەشئەل بولۇپ چاقناپ كەلمەكتە. بۇ مەشئەل تاقىيامەتكىچە مەڭگۈ ئۆچمەيدۇ، بۇ ئاللاھ تائالانىڭ ۋەدىسىدۇر. ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قُلْ إِنَّ صَلاَتِي وَنُسُكِي وَمَحْيَايَ وَمَمَاتِي لِلّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ (162)]

«ئېيتقىنكى، مېنىڭ نامىزىم، قۇربانلىقىم، ھاياتىم ۋە ماماتىم (يەنى دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقىم ۋە تائەت ـ ئىبادەتلىرىم) ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھ ئۈچۈندۇر» [ئەنئام سۈرىسى 162 ـ ئايەت].

## ئىبادەت روھنىڭ غىزاسىدۇر

ئىنسان دېمەك بىز تاشقىرىدىن كۆرۈۋاتقاندەك ـ يەيدىغان، ئىچىدىغان، سۆزلەيدىغان ۋە ھەرىكەت قىلىدىغان ماددىي جىسىملا ئەمەس، بەلكى ئىنساننىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى شۇنداق قىممەتلىك بىر جەۋھەر بولۇپ، ئىنسان بۇ جەۋھەرنىڭ يۈزىدىن كائىناتتىكى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى ۋە ئۇلارنىڭ خوجايىنى بولۇشقا لايىق بولغان. بۇ جەۋھەر بولسىمۇ، ئىنساندىكى روھتۇر. ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق بۇ روھنىڭ مەنىۋى غىزاسى تولۇقلىنىدۇ. دۇنيا ھاياتى ئۆتكۈنچە ھايات بولۇپ، دۇنياغا كەلگەن ھەر بىر ئىنسان مەلۇم بىر ۋاقىتتىن كېيىن بۇ دۇنيادىن ئايرىلىپ ئاخىرەت ھاياتىغا قەدەم باسىدۇ. ئاللاھ ئىنسانلارنى ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە يارىتىپ، ئۇنىڭغا تۈرلۈك نازۇنېمەتلەرنى ئاتا قىلىپ، بۇ دۇنيادىكى پۈتۈن مەۋجۇداتنى ئۇنىڭ خىزمىتىگە سېلىپ بېرىپ، ئۇنى شۇنچە ھۆرمەتلىك قىلغاننىڭ بەدىلىگە ئىنسانلاردىن ئاللاھنى ئۇلۇغلاپ، پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشنى تەلەپ قىلدى. ئىنسانلار ئاخىرەت ھاياتىغا بارغاندا، بۇدۇنيادا قانداق ياشىغان بولسا شۇنىڭ مۇكاپاتىنى ياكى جازاسىنى كۆرىدۇ. بۇ دۇنيادا ئاللاھنىڭ ئەمرىگە ئويغۇن ھالدا ياشاپ، ئىبادەتلەرنى ئورۇندىغانلار ئاخىرەتتە ئېسىل جەننەتلەرگە ئېرىشكىنىدەك، بۇنىڭ ئەكسىچە ئىش كۆرۈپ ئىبادەتتىن يىراق ھالدا باشقا جانلىقلارغا ئوخشاش ياشاپ ئۆمرىنى تۈگەتكەنلەر دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ.

### ئىبادەتنىڭ ماھىيىتى ۋە قوبۇل بولۇش شەرتلىرى

ئىبادەتنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى ـ ئاللاھ تائالاغا ئەڭ كەمتەرلىك ۋە ئەڭ سەممىي مۇھەببەت ھەم ئىخلاس بىلەن ئىتائەت قىلىش دېمەكتۇر. ئىمان ئىبادەت قىلىشنى لازىم قىلىدۇ. ئىبادەت ئىماننىڭ نامايەندىسىدۇر. ئەمما ئىسلام دىنىدا ئىشىنىپ ئىمان ئېيتىش بۇيرۇلغان ئېتىقاد مەسىلىلىرىدىن بىرەرسىگە ئىنكار قىلمىغان پەقەت ھورۇنلۇق ۋە باشقىمۇ سەۋەبلەر تۈپەيلى ئىبادەتلەرنى ئورۇندىمىغان ئادەم گۇناھكار بولسىمۇ، مۇسۇلمانلىقتىن چىقىپ كەتمەيدۇ. شۇنداقلا ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولماستىن قىلىنغان ئىبادەتلەرنىڭمۇ پايدىسى يوق.

ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي ئىبادەتلىرى بەش بولۇپ، ئىسلام دىنى مۇشۇ بەش ئاساسنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان.

1) ئاللاھ تائالادىن باشقا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىنىشقا ھەقلىق بولغان ئىلاھ يوق ئىكەنلىكىگە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش ۋە شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىش يەنى ئىماننى ئېلان قىلىش.

2) ھەركۈنى بەش ۋاخ نامازنى ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىش.

3) مال ـ مۈلكى زاكات بېرىش مىقدارىغا يەتسە ھەر يىلى بىر قېتىم زاكات ئايرىش.

4) ھەر يىلى بىر ئاي رامىزان روزىسىنى تۇتۇش.

5) ئىقتىسادى يېتەرلىك بولۇپ، قۇدرىتى يەتكەن كىشىنىڭ ئۆمرى ئىچىدە بىر قېتىم بەيتۇللاھنى ھەج قىلىشى.

بىزنى ۋە دۇنيادىكى بارلىق شەيئىلەرنى يوقتىن بار قىلىپ، بىزگە تۈرلۈك نېمەتلەرنى ئاتا قىلغان ئاللاھقا شۈكۈر قىلىش بۇرچىمىزنى ئادا قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنداش، شۇنداقلا ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش يۈزىسىدىن ئىبادەت قىلىمىز.

ئىبادەتلەرنىڭ ئاللاھقا قوبۇل بولۇش شەرتى ئىككى بولۇپ، بىرىنچىسى: ئىخلاس بىلەن نىيەت، ئىككىنچىسى: ئىبادەتلەرنى ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن قائىدە ـ يوسۇنلارغا ئويغۇن شەكىلدە قىلىشتۇر.

**ئىبادەتنىڭ دائىرىسى ۋە تۈرى**

ئىسلامدا ئىبادەتنىڭ دائىرىسى ئىنتايىن كەڭ بولۇپ، ئىبادەت بىرىنچىدىن، بىر پۈتۈن ئىسلام دىنىنى ۋە ھاياتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئىككىنچىدىن، ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇلارنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ئىبادەتنىڭ بىر پۈتۈن ئىسلام دىنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيە، ئىبادەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ نېمىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى توغرىلىق سورالغىنىدا، مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىدۇ: «ئىبادەت ـ ئاللاھ ياقتۇرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان ھەرقانداق سۆز ـ ھەرىكەت ۋە قەلبنىڭ ئەمەللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئىسىمدۇر. ناماز ئوقۇماق، روزا تۇتماق، زاكات بەرمەك، ھەج قىلماق، راست سۆزلىمەك، ئامانەتنى ئادا قىلماق، ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلماق، تۇغقانلارغا سىلە ـ رەھىم قىلماق، ۋەدىگە ۋاپا قىلماق، ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلماق، ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلماق، بىلىم ئالماق، خوشنىلارغا، يېتىملەرگە ياخشىلىق قىلماق، دۇئا قىلماق، قۇرئان ئوقۇماق، ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇھەببەت ۋە ئىخلاس قىلماق، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلماق، ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىد كۈتۈپ، ئازابىدىن ھەزەر قىلماق، بالا ـ قازاغا رازى بولماق قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئىبادەت تۈرىگە كىرىدۇ». خۇلاسە قىلغاندا، دىن دېمەك ئىبادەت دېمەكتۇر.

2 ـ ئىبادەتنىڭ ھاياتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

ئىبادەت ـ ئەدناسى ئادەتتىكى يېيىش ـ ئىچىش ۋە ئولتۇرۇش ـ قوپۇش قائىدىلىرىدىن باشلاپ، يۇقىرىسى دۆلەت سىياستى ۋە دۆلەتنىڭ باشقا ئەللەر بىلەن ئالاقە قىلىش ئۇسۇللىرىغىچە بولغان بىر پۈتۈن قائىدە ـ تەرتىپلەرنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. يوقىرىقى پائالىيەتلەر توغرا نىيەت بىلەن مۇسۇلماندىن سادىر بولغانىكەن، ئۇلار تائەت ـ ئىبادەت قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، پايدىلىق بولغان ئىجتىمائىي پائالىيەتلەر ۋە ھالال رىزق ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ئىشلەش نىيەتنىڭ دۇرۇس بولۇشى شەرتى بىلەن ئىبادەت قاتارىغا كىرىدۇ. بىرلا سۈرە بەقەردە مۇسۇلمانلارغا بۇيرۇلغان قىساس، ۋەسىيەت، روزا، ناماز، جىھاد قاتارلىق ئوخشاش بولمىغان ئىبادەتلەرنىڭ «سىلەرگە پەرز قىلىندى» دېگەن بىرخىل ئىبارە بىلەن بايان قىلىنغانلىقىدىن شۇ ھەقىقەت ئاشكارا بولىدۇكى، كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار ئىبادەت

سۆزىدىن پەقەت ئىمان ئېيتىش، ناماز، روزا، زاكات ۋە ھەج قاتارلىق بەش چوڭ ئىبادەتنىلا چۈشىنىدۇ. ئۇلار ئىبادەتنىڭ ئەخلاق، قائىدە ـ يوسۇن، مۇئامىلە ئىشلىرى، قانۇن ـ پرىنسىپ ۋە باشقىلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى ھېس قىلمايدۇ. ئىبادەت ھەرگىز يۇقىرىقى بەش چوڭ ئىبادەت بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. ئۇلارنىلا بەجا كەلتۈرگەن كىشى ئاللاھ بۇيرىغان ئىبادەتلەرنىڭ ھەممىنى ئادا قىلغان بولمايدۇ. بەلكى بۇ بەش چوڭ ئىبادەت، ئىسلامنىڭ قۇرۇلۇشىدىكى ئاساسلىق ئىبادەتلەر بولسىمۇ، يەنىلا ئۇلار ئاللاھ بۇيرۇغان ئىبادەتلەرنىڭ بىر قىسمىدۇر، ھەممىسى ئەمەس!

3 ـ ئىبادەتنىڭ ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

ئىسلام دىنىدىكى ئىبادەتلەر دىنىنىڭ ۋە تۇرمۇشنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك، ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مۇسۇلمان كىشى ئاللاھقا تەپەككۇر قىلىش بىلەن، قەلبى بىلەن، قولىقى بىلەن، كۆزى بىلەن (باشقا ھېسسىي ئەزالىرى بىلەن)، پۈتۈن بەدىنى بىلەن، پۇل ـ مېلى بىلەن، جېنىنى پىدا قىلىش بىلەن، يۇرتىدىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىدۇ. مانا بۇ كەڭ مەنىدىكى ئىبادەتتۇر.

1 ـ تەپەككۇر بىلەن ئىبادەت قىلىش

تەپەككۇر بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ئاسمان ۋە زېمىندىكى ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرى، ئىنساننىڭ ئۆز زاتىدىكى ئاللاھنىڭ كامالى قۇدرەتلىرىنى كۆرسىتىدىغان ئالامەتلەر ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈپ مۇلاھىزە قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ كامالى قۇدرەتلىرى ۋە گۈزەل سەنئەتلىرىنى تونۇش دېمەكتۇر. قۇرئان كەرىمدە تەپەككۇر قىلىش ۋە ئەقلىنى ئىشلىتىشكە چاقىرغان ئايەتلەر ئىنتايىن كۆپتۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَفِي الْأَرْضِ آيَاتٌ لِّلْمُوقِنِينَ (20) وَفِي أَنفُسِكُمْ أَفَلَا تُبْصِرُونَ (21)]

«زېمىندا ۋە ئۆزەڭلاردا ئاللاھقا چىن ئېتىقاد قىلىدىغانلار ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ۋە قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن ئالامەتلەر بار (بۇنى) كۆرمەمسىلەر؟» [زارىيات سۈرىسى 20 ـ 21 ـ ئايەتلەر]. ئىبن ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن ئىكەن: «بىر سائەتلىك تەپەككۇر بىر كېچە ئۇخلىماي ناماز ئوقۇغاندىن ئەۋزەلدۇر».

2 ـ قەلب بىلەن ئىبادەت قىلىش

قەلب بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ھېسسىيات ۋە تۇيغۇلار بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى سۆيۈش، ئىخلاس قىلىش، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش، ئۇنىڭ ياردىمى ۋە رەھمىتىدىن ئۈمىد كۈتۈش، غەزىپىگە ئۇچراشتىن ھەزەر قىلىش، ئۇنىڭ ھۆكمىگە ۋە تەقسىماتىغا رازى بولۇش، نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش، بالا ـ قازاغا سەبىر قىلىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى قەلبنىڭ ئىبادەتلىرىدىندۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا أُمِرُوا إِلَّا لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاء وَيُقِيمُوا الصَّلَاةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ وَذَلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ (5)]

«ئۇلار ئىبادەتنى پەقەت ئاللاھقا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز)

ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى» [بەييىنە سۇرىسى 5 ـ ئايەت].

3 ـ تىل بىلەن ئىبادەت قىلىش

تىل بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ قۇرئان ئوقۇش، ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتىش (ئاللاھنى مەدھىيلەش)، زىكىر ـ تەسبىھ (ئاللاھنىڭ نۇقسانلاردىن پاك ئىكەنلىكىنى) ئېيتىش، دۇئا قىلىش، تەكبىر (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلىقىنى سۆزلەش) ـ تەھلىل (ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى ھەم يوق ئىكەنلىكىنى) ئېيتىش دېمەكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اذْكُرُوا اللَّهَ ذِكْرًا كَثِيرًا (41) وَسَبِّحُوهُ بُكْرَةً وَأَصِيلًا (42)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھنى كۆپ ياد قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىڭلار» [ئەھزاب سۇرىسى 41 ـ 42 ـ ئايەتلەر].

4 ـ بەدەن بىلەن ئىبادەت قىلىش

بەدەن بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ بەدەننىڭ ھەرىكىتى ياكى بەدەننىڭ لەززەتلىرىدىن ۋاقىتلىق ۋاز كېچىش ئارقىلىق بولىدۇ. مەسىلەن: رامىزاندا روزا تۇتقاندا بەدەننىڭ لەززەتلىرى ۋە نەپسىنىڭ ھەۋەسلىرىدىن ۋازكەچكەنگە، ناماز ئوقۇغاندا پۈتۈن بەدەننىڭ ئىشتىراك قىلغىنىغا ۋە ھەج قىلغاندا بەدەننىڭ يول ۋە ئىسسىق ئازابىغا بەرداشلىق بەرگىنىگە ئوخشاش ئىبادەتلەردۇر. بۇ يەردىكى «بەدەن» دىن مەقسەت، ئىنساننىڭ ماددىي جىسمىلار بولماستىن، بەلكى ئۇنىڭ ئەقلى، تىلى، قەلبى ۋە باشقا ئورگانلىرىدىن ئىبارەت بىر پۈتۈن ۋۇجۇدى دېمەكتۇر.

5ـ پۇل ـ مال بىلەن ئىبادەت قىلىش

پۇل ـ مال بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ زاكات، سەدىقە بېرىش، ھاجەتمەنلەرگە خەير ـ ئېھسان قىلىش، ئىلىم تەھسىل قىلىش ۋە ھەج ـ ئۆمرە ئۈچۈن پۇل ـ مال سەرپ قىلىش دېگەنلىكتۇر.

6 ـ جاننى پىدا قىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش

جاننى پىدا قىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىش، ئىسلام دەۋىتىنى تەشۋىق قىلىش ۋە ھەقىقەتنى قوغداش يولىدا جاننى پىدا قىلىش بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ آمَنُوا بِاللَّهِ وَرَسُولِهِ ثُمَّ لَمْ يَرْتَابُوا وَجَاهَدُوا بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنْفُسِهِمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ أُولَئِكَ هُمُ الصَّادِقُونَ (15)]

«شۈبھىسىزكى، ھەقىقىي مۆمىنلەر ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرگەن، ئاندىن (ئىمانىدا) شەك كەلتۈرمىگەن، ماللىرى بىلەن، جانلىرى بىلەن ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلاردۇر. ئەنە شۇلار (ئىمان دەۋاسىدا) راستچىللاردۇر» [ھۇجۇرات سۇرىسى 15 ـ ئايەت].

7 ـ ۋەتەندىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش

ۋەتەندىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ جىھاد، ھەج ـ ئۆمرە ۋە ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدا ۋەتەندىن ئايرىلىش دېمەكتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا كَانَ الْمُؤْمِنُونَ لِيَنفِرُواْ كَآفَّةً فَلَوْلاَ نَفَرَ مِن كُلِّ فِرْقَةٍ مِّنْهُمْ طَآئِفَةٌ لِّيَتَفَقَّهُواْ فِي الدِّينِ وَلِيُنذِرُواْ قَوْمَهُمْ إِذَا رَجَعُواْ إِلَيْهِمْ لَعَلَّهُمْ يَحْذَرُونَ (122)]

«ئۇلارنىڭ (يەنى مۇسۇلمانلارنىڭ) ئىچىدىكى ھەربىر جامائەدىن يەنە بىر تۈركۈمى دىنىي ئالىم بولۇپ، ئۇلار قەۋمىنىڭ قېشىغا قايتقاندىن كېيىن، قەۋمىنىڭ ئاللاھنىڭ تەقۋا بەندىلىرىدىن بولۇشى ئۈچۈن، ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش مەقسىتىدە نېمىشقا (ئىلىم تەھسىل قىلىشقا) چىقمىدى» [تەۋبە سۈرىسى 122 ـ ئايەت]. يەنى، ئىلىم تەھسىل قىلىش ئۈچۈن چىقىش پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىدە پەرز كۇپايە بولۇپ، بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئورۇنلىشى بىلەن بۇ پەرز ئادا تاپىدۇ.

تار مەنىدىكى ئىبادەت بولسا جىسمانىي، ئىقتىسادىي ۋە ھەم جىسمانىي ھەم ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر دەپ ئۈچكە بۆلۈنىدۇ. جىسمانىي ئىبادەتلەر بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن قىلىنىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش، ئاتا ـ ئانىنىڭ خىزمىتىنى قىلىش، ئاجىزلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلىپ بېرىش ۋە باشقىلار. ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر پۇل مال سەرپ قىلىش بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، زاكات بېرىش، پىتىر سەدىقىسى بېرىش، پېقىرلارغا، يېتىملەرگە خەير ـ ئېھسان قىلىش ۋە باشقىلار. جىسمانىي ھەم ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر پۇل ـ مال سەرپ قىلىش ھەم بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، ھەج، ئۆمرە قىلىش، بىلىم ئېلىش ۋە ياخشى ئىش قىلىش يولىدا سەپەرگە چىقىش ۋە با شقىلار. يۇقىرقى ئىبادەتلەرنى ئورۇنداشقا سالاھىيەتلىك بولغان كىشىلەرلا ئىبادەتلەرنى ئورۇنداش ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئالغان بولىدۇ. ئىبادەتلەرنى ئورۇنداشقا سالاھىيەت بولۇشنىڭ شەرتى 3 بولۇپ، ئۇلار : 1) مۇسۇلمان بولۇش. 2) ئەقلى جايىدا بولۇش. 3) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش.

**باللارنىڭ بالاغەتكە يېتىشى ۋە ئۇنىڭ ئالامەتلىرى**

قىزلار 9 ياش، ئوغۇللار 12 ياشتىن باشلاپ بالاغەتكە يېتىشكە قەدەم باسىدۇ. قىز ـ ئوغۇللارنىڭ بالاغەتكە يېتىشىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى پەللىسى 15 ياش بولۇپ، ئۇلار 15 ياشقا تولۇشتىن بۇرۇن ئۇلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلسە، كۆرۈلگەن شۇ كۈندىن باشلاپ ئۇلارنىڭ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش بۇرچى باشلىنىدۇ ۋە قىلغان ياخشى ۋە يامان ئىشلىرى ئۈچۈن ساۋاب ۋە گۇناھلار يېزىلىشقا باشلايدۇ. ئەگەر ئۇلار 15 ياشقا توشقاندىن كېيىنمۇ ئۇلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرىدىن ھېچبىرى كۆرۈلمىسە، ئۇلار 15 ياشقا كىرگەن كۈندىن باشلاپلا بالاغەتكە يەتكەن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

قىزلارنىڭ بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامىتى ئۇلاردىن نورمال ئاياللارغا ئوخشاش ئايلىق ئادەتنىڭ كېلىشكە باشلىشى (ھەيز كۆرۈشى)، ئوغۇللارنىڭ ئىھتىلام بولۇشى (سپېرمىنىڭ شەھۋەت بىلەن ئېتىلىپ چىقىشى) دۇر.

**ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشنىڭ سەۋەبى**

بەندىلەرنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرىدىن ئاللاھقا ھېچبىر پايدا يەتمەيدۇ. ئىبادەتتىن يۈز ئۆرۈگەنلەرنىڭ ئاسىيلىقلىرىدىنمۇ، ئاللاھقا ھېچبىر زىيان يەتمەيدۇ. چۈنكى ئاللاھ پۈتۈن مەخلۇقاتلاردىن ۋە ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرىدىن بىھاجەتتۇر. ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر. ئاللاھ شۇنداق ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى پەۋەردىگاركى، ئۇ ئىنسانلارنى پايدىسىز ۋە ھېكمەتسىز ئىشلارغا بۇيرۇمايدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن ياخشىلىق ۋە پايدىلىق بولىدىغان ئىشلارغىلا بۇيرۇيدۇ. ئىبادەتلەرنىڭ پايدىسىمۇ پەقەت ئىنسانلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر! ئاللاھ

قۇرئان كەرىمدە بىزنىڭ يوقىرىقى سوئالىمىزغا سۈلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىدۇ:

[قَالَ الَّذِي عِندَهُ عِلْمٌ مِّنَ الْكِتَابِ أَنَا آتِيكَ بِهِ قَبْلَ أَن يَرْتَدَّ إِلَيْكَ طَرْفُكَ فَلَمَّا رَآهُ مُسْتَقِرًّا عِندَهُ قَالَ هَذَا مِن فَضْلِ رَبِّي لِيَبْلُوَنِي أَأَشْكُرُ أَمْ أَكْفُرُ وَمَن شَكَرَ فَإِنَّمَا يَشْكُرُ لِنَفْسِهِ وَمَن كَفَرَ فَإِنَّ رَبِّي غَنِيٌّ كَرِيمٌ (40)]

« (نازىل بولغان) كىتابنى چوڭقۇر بىلىدىغان زات (يەنى ئاسەف ئىبن بۇرخىيا): «ئۇنى مەن ساڭا كۆزۈڭنى يۇمۇپ ئاچقۇچە ئېلىپ كېلىمەن» دېدى (ئۇ دۇئا قىلىۋىدى، تەخت دەرھال ئالدىدا هازىر بولدى). سۈلايمان تەختنىڭ يېنىدا تۇرغانلىقىنى كۆرگەندە: «بۇ پەرۋەردىگارىمنىڭ (ماڭا قىلغان) ئېھسانىدۇر، ئۇ شۈكۈر قىلامدىم، يا تۇزكورلۇق قىلامدىم، بۇنىڭ بىلەن مېنى سىنىدى، كىمكى شۈكۈر قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈن شۈكۈر قىلىدۇ، كىمكى تۇزكورلۇق قىلىدىكەن، (بىلىش كېرەككى) ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىم (ئۇنىڭ شۈكۈر قىلىشىدىن بىھاجەتتۇر)، (اللەنىڭ) كەرىمى كەڭدۇر» دېدى » [نەمل سۈرىسى 40 ـ ئايەت]. ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[وَلَقَدْ آتَيْنَا لُقْمَانَ الْحِكْمَةَ أَنِ اشْكُرْ لِلَّهِ وَمَن يَشْكُرْ فَإِنَّمَا يَشْكُرُ لِنَفْسِهِ وَمَن كَفَرَ فَإِنَّ اللَّهَ غَنِيٌّ حَمِيدٌ (12)]

«بىز لوقمانغا ھەقىقەتەن ھېكمەتنى ئاتا قىلدۇق (ئۇنىڭغا ئېيتتۇقكى) ئاللاھقا شۈكۈر قىلغىن، كىمكى شۈكۈر قىلىدىكەن، ئۆزى ئۈچۈن شۈكۈر قىلغان بولىدۇ، كىمكى كۇپرىلىق قىلىدىكەن، شۈبھىسىزكى ئاللاھ (بەندىلەردىن) بىھاجەتتۇر. مەدھىيىگە لايىقتۇر» [لوقمان سۈرىسى 12 ـ ئايەت].

ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتا، ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىپ، ئۇلار كۆرسەتكەن بويىچە ئىبادەت قىلىش كېرەك. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَلَا تُبْطِلُوا أَعْمَالَكُمْ (33)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا ئىتائەت قىلىڭلار، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەمەلىڭلارنى (كۇپرى، نىفاق ۋە رىيا بىلەن) بىكار قىلىۋەتمەڭلار» [مۇھەممەد سۈرىسى 33 ـ ئايەت].

## ئىبادەتنىڭ ئۇسۇلى

ئىبادەتنىڭ ئاللاھ كۆرسەتكەن سىستېمىسى ـ ئىبادەتنى ئاللاھقا چىن ئىخلاس، مۇھەببەت ۋە ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن ئېھسان تەرىقىسىدە قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. شۇنداق قىلىنغان ئىبادەتلا ئاللاھ دەرگاھىدا قوبۇل بولىدۇ.

**ئېھسان** ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى، خۇددى ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرغاندەك ھېس ـ تۇيغۇ بىلەن ئادا قىلىش دېمەكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھسان توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «ئېھسان ـ خۇددى سەن ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرغاندەك ئىبادەت قىلىشىڭدۇر، گەرچە سەن ئاللاھنى كورمىسەڭمۇ، ئاللاھ سېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ» [ئىمام مۇسلىم رىۋايىتى].

**ئىخلاس** ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى رىيا (كىشىلەرگە كۆرسىتىش) ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پەقەت ئاللاھ رازىلىقىغا ئېرىشىش نىيىتىدە، ئۇنى ئاللاھقا خالىس قىلىش دېمەكتۇر. ئىخلاسنىڭ

ئەكسى رىيادۇر. ئاللاھ ئىخلاس ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّا أَنزَلْنَا إِلَيْكَ الْكِتَابَ بِالْحَقِّ فَاعْبُدِ اللَّهَ مُخْلِصًا لَّهُ الدِّينَ (2)]

« ساڭا بىز (بۇ) كىتابنى ھەقىقەتەن ھەق بىلەن (يەنى ھەقىقەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا) نازىل قىلدۇق، دىنىڭنى شېرىكتىن (ۋە رىيادىن) ساپ قىلغىنىڭ ھالدا اللهقا ئىبادەت قىلغىن » [زۇمەر سۈرىسى 2 ـ ئايەت].

ھەرقانداق ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى پەقەت ئاللاھقا بولغان ئىخلاس ۋە مۇھەببەتكە باغلىقتۇر. چۈنكى ئىبادەت دېگەن ـ ئىنساننىڭ بەدىنىگە ياكى تاشقى قىياپىتىگە قارىتىلغان بىر نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ قەلب يۈكسەكلىكىدىن ئۇرغۇپ چىقىدىغان رازىمەنلىك ۋە سەممىيەتتۇر. ئاللاھقا چىن قەلبىدىن ئىخلاس ۋە مۇھەببىتى بولمىغان كىشىنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرى ۋە ياخشى ئەمەللىرى پەقەتلا پايدىسىز پائالىيەتلەردىن ئىبارەت بىر نەرسىدۇر. بۇنداق پائالىيەتلەردىن ئاللاھ بىھاجەتتۇر، ئەلۋەتتە. خۇددى ساختا پۇلنىڭ بانكىدا ئۆتمىگىنىدەك، ئىخلاسسىز ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىمۇ ئاللاھ قوبۇل قىلمايدۇ.

**نىيەت** ـ دىلدىكى مەقسەت دېمەكتۇر. ئەمەللەرنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى ياكى رەت قىلىنىشى پەقەت نىيەتلەرگە باغلىقتۇر.

7920/4778 ـ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إنما الأعمال بالنيات، وفي رواية بالنية، وإنما لكل امرئ ما نوى، فمن كانت هجرته إلى الله ورسوله، فهجرته إلى الله ورسوله، ومن كانت هجرته إلى دنيا يصيبها، أو امرأة يتزوجها، فهجرته إلى ما هاجر إليه))* البخاري (6689)، مسلم (1907).

7920/4778 ـ ئەلقەمە ئىبنى ۋەققاس لەيسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنبەردە تۇرۇپ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئەمەل نىيەتكە باغلىق بولۇپ، كىشى پەقەت نىيەت قىلغىنىغا ئېرىشىدۇ. كىمكى الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ھىجرەت قىلىدىكەن، كۆزلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. قانداق بىر ئادەمنىڭ ھىجرىتى ئازغىنە دۇنياغا ئېرىشىش ياكى بىر ئايالغا ئۆيلىنىش بولسا، پەقەت شۇنىڭغىلا ئېرىشىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (تىرمىزى: 2201؛ بۇخارى: 1)

كىمكى ھاياتىنىڭ غايىسىنى، ئۆزىنىڭ يەر يۈزىدىكى ئورۇنباسارلىق سۈپىتى بىلەن ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئۇرۇنلاشتىن ئىبارەت ئۇلۇغۋار مەقسەتكە بېغىشلايدىكەن، ئۇنىڭدىن سادىر بولغان ھەرقانداق سۆز ـ ھەرىكەت، ئىش ـ پائالىيەت ۋە ھەتتا سۈكۈناتلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. مانا بۇ، ئاللاھ تائالانىڭ «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم.» دېگەن مۇقەددەس سۆزىنىڭ تەقەززاسىدۇر. چۈنكى بىز ئىبادەتنىڭ مەنىسىنى بىر قانچە مىنۇتلار ئىچىدىلا ئادا قىلىنىدىغان كۈندىلىك ئىبادەتلەرگىلا قىسقارتىپ قويىدىغان بولساق، بۇ ئايەتتىكى يارىتىلىشنىڭ غايىسى قىلىنغان چوڭقۇر مەنىنى چۈشەنمىگەن بولىمىز.

مەرھۇم ئۇستاز مۇھەممەد غازالى بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئىسلام دېمەك ـ كەم ـ زىيادە قىلىشقا بولمايدىغان، ھەتتا بارماقلار بىلەن سانىغىلى بولىدىغان ئازغىنە ئىبادەتلەر ئەمەس،

بەلكى ئۇ، ئىنساننىڭ ھاياتتىكى ئۆز ۋەزىپىسىنى ئۆتەشكە سالاھىيەتلىك بولۇشىدىن ئىبارەتتۇر. بىرەر زاۋۇتنى ياسىماقچى بولغان ئىنژىنېر ئۇ زاۋۇتتىن ئىشلەپچىقىرىلىدىغان مەھسۇلاتلارنى كۆزدە تۇتماستىن، بەلكى بۇ زاۋۇتنىڭ ھەممىشە ئىشلەپچىقىرىشقا سالاھىيەتلىك بولۇشىنى كۆزدە تۇتىدۇ.

ئايروپىلاننىڭ سالاھىيىتى ـ ئۇنىڭ ئۇچۇش ئۈچۈن ھازىر بولۇشى، قەلەمنىڭ سالاھىيىتى ـ يېزىش ئۈچۈن ھازىر بولۇشى، ئىنساننىڭمۇ ئەمەل ـ ئىبادىتىنىڭ ھەممىشە ئاللاھقا يارارلىق بولۇپ، قوبۇل بولۇشى پەقەت ئۇنىڭ نىيىتىنىڭ دۇرۇس بولۇشى بىلەن بولىدۇ. ئىنساننىڭ نىيىتى ھەرئىشتا ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئادا قىلىشتىن ئىبارەت بولىدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتتىكى پۈتۈن ئىشلىرى ئۆزلىكىدىن ئىبادەتكە ئايلىنىپ قالىدۇ. پۇل چىقىرىدىغان زاۋۇتمۇ ئۇنىڭغا كىرگەن قىممەتسىز خام ئەشيالارنى قىممەتلىك پۇل قىلىپ چىقارغىنىدەك، ئىنساننىڭ نىيىتى سالاھىيەتلىك بولسا، ئۇنىڭ ھاياتتىكى پۈتۈن ئىشلىرى كاتتا ئىبادەتلەرنىڭ قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ».

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ھاياتى ئاللاھتىن قەتئىي ئايرىلمايدۇ، ئۇنىڭ ئىشى ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئادا قىلىش، غايىسى ئاللاھنى رازى قىلىش، ئۇنىڭ دەلىلى قۇرئان بىلەن ھەدىستۇر.

## «دىن قەلبىمىزدە» دېگۈچىلەرنىڭ دەۋاسى توغرىسىدا

بۇ سۆز بەزى كىشىلەرنىڭ، ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى ئادا قىلىشتىن ئۆزلىرىنى قاچۇرۇش مەقسىتى بىلەن ئېيتىپ كەلگەن بىمەنە سۆزدۇر. مەلۇمكى، دىن ـ ئەقىدە، ئىبادەت، ئەخلاق ۋە مۇئامىلە قاتارلىقلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەقىدە مەسىلىلىرى قەلبتە بولسىمۇ، ئەمەل ـ ئىبادەتلەر، مۇئامىلاتلار ۋە باشقا ئەمەللەر قەلب بىلەن بەدەننىڭ بىردەك ئىشتىراك قىلىشى بىلەن بولىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، دىن ـ ئەقىدە بىلەنلا ئادا تاپمايدۇ. بەلكى ـ بىز يۇقىرىدا بايان قىلغاندەك ـ دىن دېمەك ـ ئەمەل ـ ئىبادەت دېمەكتۇر.

« دىن قەلبىمىزدە» دېگۈچىلەرنىڭ بۇ دەۋاسى راست بولىدىغان بولسا، قەلبتىكى دىنىنىڭ ئالامەتلىرى ئۇلارنىڭ تاشقى پائالىيەتلىرىدە كۆرۈلگەن ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىدا ئەكس ئەتكەن بولاتتى.

4528/2725 ـ النُّعْمَانُ بْنُ بَشِيرٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه ((إِنَّ الْحَلالَ بَيِّنٌ وَإِنَّ الْحَرَامَ بَيِّنٌ وَبَيْنَهُمَا مُشْتَبِهَاتٌ لا يَعْلَمُهُنَّ كَثِيرٌ مِنَ النَّاسِ فَمَنِ اتَّقَى الشُّبُهَاتِ اسْتَبْرَأَ لِدِينِهِ وَعِرْضِهِ وَمَنْ وَقَعَ فِي الشُّبُهَاتِ وَقَعَ فِي الْحَرَامِ كَالرَّاعِي يَرْعَى حَوْلَ الْحِمَى يُوشِكُ أَنْ يَرْتَعَ فِيهِ أَلا وَلِكُلِّ مِلِكٍ حِمًى أَلا وَإِنَّ حِمَى اللهِ مَحَارِمُهُ أَلا وَإِنَّ فِي الْجَسَدِ مُضْغَةً إِذَا صَلَحَتْ صَلَحَ الْجَسَدُ كُلُّهُ وَإِذَا فَسَدَتْ فَسَدَ الْجَسَدُ كُلُّهُ أَلَا وَهِيَ الْقَلْبُ))* البخاري (52)، مسلم (1599).

4528/2725 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئۆز قۇلىقىم ئاڭلىغان ئىدىم: شەك شۈبھىسىزكى، ھالال ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلدى، ھارام ئىشلارمۇ

ئېنىق كۆرسىتىلدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا نۇرغۇن كىشىلەر بىلمەيدىغان شۈبھىلىك ئىشلار بار. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلانسا، دىنىنى ۋە ئابرۇيىنى ساقلىغان بولىدۇ. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشقا جۈرئەت قىلسا، هاراملىقى ئېنىق ئىشلارنىمۇ قىلىپ سېلىشى ئېھتىمالغا يېقىن. ئۇ، ماللىرىنى چېگرا ئەتراپىدا بېقىۋاتقان پادىچىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر دىققەت قىلمىسا، ماللىرى چېگرادىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بىلىڭلاركى، هەر بىر پادىشاھنىڭ چېگراسى بار. بىلىڭلاركى، اللەنىڭ چېگراسى هارام قىلىغان نەرسىلىرىدۇر. ئاگاھ بولۇڭلاركى، بەدەندە بىر پارچە گۆش بولۇپ، ئۇ تۈزەلسە، پۈتۈن بەدەن تۈزىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ، ئۇ گۆش يۈرەكتۇر. (مۇسلىم: 1599)

بۇھەدىسنىڭ مەنىسگە كۆرە، قەلبى تۈزۈك بولغان كىشىنىڭ ئىش ـ هەرىكەتلىرىمۇ تۈزۈك، قەلبى بۇزۇق كىشىنىڭ ئىشلىرىمۇ بۇزۇق بولىدۇ. بىراۋنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇشىدىكى ۋە قىلىقلىرىدىكى ئېسىللىك ياكى ناچارلىق ئۇنىڭ ئىچكى دۇنياسىنىڭ ئېسىللىكى ياكى ناچارلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ.

## ئەڭ ئۇلۇغ ئىبادەت ـتەۋھىد

ئەڭ ئۇلۇغ ۋە ئەڭ كاتتا ئىبادەت تەۋھىد بولۇپ، تەۋھىد پۈتۈن ئىبادەتلەرنىڭ جەۋھىرىدۇر. تەۋھىدسىز قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئالالاھنىڭ دەرگاھىدا قەتئىي قوبۇل بولمايدۇ. تەۋھىدنىڭ ئەكسى شېرىكتۇر. تەۋھىد ـ ئاللاھنى بىر بىلىش ۋە ئىبادەتلەرنى ئۇنىڭغىلا خالىس قىلىش دېمەكتۇر. تەۋھىد ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ـ تەۋھىد رۇبۇبىيە.

2 ـ تەۋھىد ئۇبۇدىيە (ئۇلۇھىيە).

3 ـ تەۋھىد ئەسما ۋە سىفات.

**تەۋھىد رۇبۇبىيە** ـ هەممىنى ياراتقۇچى بىر ئاللاھ ئىكەنلىكىگە ئېتىراپ قىلىش دىمەكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [اللَّهُ خَالِقُ كُلِّ شَيْءٍ وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ وَكِيلٌ (62)]

«ئاللاھ ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچى ۋە ئۇ، ھەممە نەرسىگە هامىيدۇر (خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ)» [زۇمەر سۈرىسى 62 ـ ئايەت].

**تەۋھىد ئۇلۇھىيە** ـ ئەمەل، ئىبادەتلەرنى بىر ئاللاھقىلا خالىس قىلىش دېمەكتۇر. ئاللاھ تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلغان سۆزىدە، ئۆزى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: [إِنَّنِي أَنَا اللَّهُ لَا إِلَهَ إِلَّا أَنَا فَاعْبُدْنِي وَأَقِمِ الصَّلَاةَ لِذِكْرِي (14)] «مەن ھەقىقەتەن (ئىبادەتكە لايىق) ئاللاھدۇرمەن. مەندىن باشقا ھەقىقي ئىلاھ يۇقتۇر. يالغۇز ماڭا ئىبادەت قىلغىن» [تاها سۈرىسى 14 ـ ئايەت].

**تەۋھىد ئەسما ۋە سىفات** ـ ئاللاھنىڭ قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان گۈزەل ئىسىملىرى ۋە ئېسىل سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش ۋە بۇ ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى باشقىلارنىڭ ئىسىملىرىغا ۋە سۈپەتلىرىگە ئوخشاتماسلىق، شۇنداقلا ئاللاھنى ھېچ بىر شەيئىگە ئوخشاتماسلىق دېمەكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ

[فَاطِرُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ جَعَلَ لَكُم مِّنْ أَنفُسِكُمْ أَزْوَاجًا وَمِنَ الْأَنْعَامِ أَزْوَاجًا يَذْرَؤُكُمْ فِيهِ لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ البَصِيرُ (11)]

« الله ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچىدۇر، الله سىلەرگە ئۆز جىنسىڭلاردىن جۈپتىلەرنى (يەنى ئاياللارنى) ياراتتى. ھايۋانلارغىمۇ ئۆز تىپىدىن جۈپتىلەرنى ياراتتى. بۇ ئارقىلىق الله سىلەرنى كۆپەيتىدۇ، ھېچ شەيئى اللهقا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.» [شۇرا سۈرىسى 11 ـ ئايەت].

تەۋھىدنىڭ پايدىسى ـ بۇ دۇنيادا توغرا يول تېپىش، ئاخىرەتتە ئازابىدىن قۇتۇلۇش ۋە جەننەتكە كىرىش بىلەن ئاللاھنىڭ مۇكاپاتىغا ئېرىششتىن ئىبارەتتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[الَّذِينَ آمَنُواْ وَلَمْ يَلْبِسُواْ إِيمَانَهُم بِظُلْمٍ أُوْلَئِكَ لَهُمُ الأَمْنُ وَهُم مُّهْتَدُونَ (82)]

«ئازابتىن ئەمىن بولۇش ئىمان ئېيتقان، ئىمانىغا مۇشرىكلىكنى ئارىلاشتۇرمىغان ئادەملەرگە مەنسۇبتۇر. ئۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر» [ئەنئام سۈرىسى 82 ـ ئايەت].

تەۋھىد ـ ئىمان ۋە ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ جەۋھىرى، ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن ساماۋىي دىنلارنىڭ ئورتاق چاقىرىقى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ ئۇلىدۇر. ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى كىشىلەرنى ئالدى بىلەن تەۋھىدكە چاقىرغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىكى 13 يىللىق دەۋىتىمۇ پەقەت كىشىلەرنى تەۋھىدكە چاقىرىشتىن ئىبارەت بولغان. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا أَرْسَلْنَا مِن قَبْلِكَ مِن رَّسُولٍ إِلَّا نُوحِي إِلَيْهِ أَنَّهُ لَا إِلَهَ إِلَّا أَنَا فَاعْبُدُونِ (25)]

«ئى مۇھەممەد! سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە »مەندىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار، دەپ ۋەھيي قىلدۇق» [ ئەنبىيا سۈرىسى 25 ـ ئايەت]. تەۋھىدسىز ئېيتىلغان ئىمان ۋە قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قەتئىي قوبۇل قىلىنمايدۇ!

**شەرىئەت ئىستىلاھلىرى ۋە ئۇلارنىڭ مەنىسى**

ئىبادەتكە سالاھىيەتلىك بولغان ھەر قانداق كىشىنىڭ بىلىشى زۆرۈر بولغان شەرىئەت ئىستىلاھلىرى يەتتە بولۇپ، ئۇلار : پەرز، ۋاجىب، سۈننەت، ھارام، مەكرۇھ تەھرىمى، مەكرۇھ تەنزىھى، مۇباھتۇر.

**پەرز**

پەرز ئۇنىڭ بۇيرۇلغانلىقى قۇرئان كەرىم ۋە مۇتەۋاتىر (راستىنلا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەنلىكى بىر توپ جامائەت تەرىپىدىن بىرخىل ئىبارە بىلەن رىۋايەت قىلىنىپ، شۈبھىسىز دەرىجىدە ئىسپاتلانغان) ھەدىسلەرنىڭ ئېنىق ۋە كەسكىن دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : قۇرئان كەرىمنىڭ دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن بەش ۋاخ ناماز، زاكات، روزا ۋە ھەج قاتارلىقلارغا، مۇتەۋاتىر ھەدىسلەرنىڭ دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن نامازدا قۇرئان ئوقۇش ۋە باشقىلارغا ئوخشاش ئەمەللەر.

پەرزنىڭ ھۆكمى : ئۇنى ئورۇنلاش زۆرۈردۇر. ئورۇنلىغان كىشى ساۋاب تاپىدۇ. ئۇنىڭغا

ئەھمىيەت بەرمىگەنلىكتىن ئورۇنلىمىغان كىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ ۋە ئۇزىنى ئاخىرەتنىڭ ئازابىغا تۇتقان بولىدۇ. ئۇنىڭ پەرز ئىكەنلىكىگە ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

پەرز ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، پەرز ئەيىن، يەنە بىرى، پەرز كىفايەدۇر. پەرز ئەيىن ـ مۇسۇلمانلاردىن ھەر بىر شەخسنىڭ بىۋاستە ئۆزى ئورۇنلىشىغا بۇيرۇلغان پەرز دېمەكتۇر. مەسىلەن : بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش، ھارام ۋە يامان ئىشلاردىن يىراق بولۇشقا ئوخشاش ھەر بىر شەخسنىڭ ئۆزىگە بۇيرۇلغان ئەمەللەردۇر. پەرز ئەيىن دەپ ئاتالغان ئەمەللەرنى مۇسۇلمانلاردىن ھەر بىر شەخسنىڭ ئۆزى ئورۇنلىشى شەرتتۇر. باشقىلارنىڭ ئورۇنلاپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمايدۇ.

پەرز كىفايە ئومۇمىي مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرزدۇر. مەسىلەن : ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش، كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش، دىنى ئىلىم ياكى پەن تېخنىكا ساھەلىرىدىن قايسىبىرىدە مۇتەخەسسىس بولۇش، جىنازا نامىزىغا قاتنىشىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئەمەللەردۇر. پەرز كىفايە بولغان ئىشلار گاھىدا پەرز ئەينىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن : مەلۇم بىر مەھەللىدە ياكى بىرەر شەھەردە بىر كىشىدىن باشقا دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى بىلىدىغان ئادەم چىقمىسا، خەلققە ۋەز ــنەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى توغرا يولغا چاقىرىش شۇ ئادەمنىڭ ئۈستىگە پەرز ئەيىن بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، بىرەر ئىلىم ساھەسىدە ئوقۇپ مۇتەخەسسىس بولۇش ئادەتتە پەرز كىفايە بولۇپ، مەلۇم بىر ئىلىم ساھەسىدە ئوقۇشقا تاللانغانلار ئۈچۈن شۇ ساھەدە ئوقۇش پەرز ئەينىغا ئايلىنىدۇ. پەرز كىفايە ئەمەللىرىنى مۇسۇلمانلار ئاممىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئورۇنلىشى بىلەن ئورۇنلىمىغانلارنىڭ ئۈستىدىكى بۇ پەرزنى ئورۇنلاش بۇرچى ئادا تاپىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلاردىن ھېچبىرسى بۇ پەرزنى ئورۇنلىمىغان بولسا، پۈتۈن مۇسۇلمان ئاممىسى گۇناھكار بولىدۇ ۋە تەرك قىلىنغان بۇ پەرز ئۈچۈن ھەممىسى جاۋاپكارلىققا تارتىلىدۇ.

## ۋاجىب

ۋاجىب، بۇيرۇلغانلىقى قۇرئان كەرىم دەلىللىرى بىلەن ئىسپاتلانغان بولسىمۇ، شۇ مەسىلىگە نىسبەتەن دالالىتى كەسكىن بولمىغان ئايەتلەر ۋە غەيرى مۇتەۋاتىر (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەنلىكى بىر ياكى ئىككى ساھابە تەرىپىدىن رىۋايەت قىلىنغانلىقى سەۋەبلىك، كەسكىن دەلىل ئىسپاتلار قاتارىدىن ئورۇن ئالالمىغان) ھەدىسلەر بىلەن بېكىتىلگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : قۇربانلىق قىلىش، پىتىر سەدىقىسى، ھېيت نامازلىرى، ۋىتىر نامىزى قاتارلىقلار. ۋاجىبنى ئورۇنلاش خۇددى پەرزگە ئوخشاش زۆرۈردۇر. ۋاجىب ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋاب تاپىدۇ. ئۇنى تەرك ئەتكەن كىشى پەرزنى تەرك ئەتكەننىڭ گۇناھىدىن بىر دەرىجىدە تۆۋەن گۇناھكار بولىدۇ. ۋاجىبقا ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولمايدۇ، بەلكى قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ.

## سۈننەت

سۈننەت پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى، ئىش پائالىيەتلىرى، ئەمەل ئىبادەتلىرى ۋە باشقىلاردىن سادىر بولغان ئىشلاردىن شەرىئەتكە

ئويغۇن كېلىدىغانلىرىنى مۇۋاپىق كۆرگەنلىرى دېمەكتۇر. سۈننەتنىڭ يەنە بىر مەنىسى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام پەرز، ۋاجىب ئەمەللەرنىڭ سىرتىدا قىلغان ۋە بىزنىمۇ قىلىشقا تەۋسىيە قىلغان ئىبادەتلەردۇر. مەسىلەن: بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش، تاھارەت ئالغاندا مىسۋاك قوللىنىشقا ئوخشىغان ئەمەللەر. سۈننەت ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ : ئۇلارنىڭ بىرى، تەكىتلىك سۈننەت، يەنە بىرى، تەكىتسىز سۈننەتتۇر. تەكىتلىك سۈننەت پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ھەمىشە ئورۇنلاشقا ئادەتلەنگەن ۋە ئۈزۈرسىز قەتئىي تەرك ئەتمىگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش، تاھارەتتە مىسۋاك قوللىنىشقا ئوخشاش ئەمەللەر. تەكىتلىك سۈننەت بولغان ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. تەرك ئەتكەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. بىراق ئاللاھنىڭ كايىشىغا ئۇچراش خەۋپى بار.

تەكىتسىز سۈننەت پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئورۇنلاشقا ئادەتلەنمىگەن بولۇپ، گاھىدا ئورۇنلىغان، گاھىدا ئۈزۈرسىز تەرك ئەتكەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : ئەسىر نامىزىنىڭ پەرزىدىن بۇرۇنقى تۆت رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇشقا ئوخشاش ئەمەللەر. تەكىتسىز سۈننەت بولغان ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ، تەرك ئەتكەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ كايىشىغىمۇ ئۇچرىمايدۇ.

**ھارام**

ھارام ئۇنىڭ قەتئىي تۈردە مەنئى قىلىنغانلىقى قۇرئان كەرىم ۋە مۇتەۋاتىر ھەدىسلەرنىڭ دەلىللىرى بىلەن شۈبهىسىز ۋە كەسكىن ھالدا ئىسپاتلانغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەسىلەن : زىنا قىلىش، ھاراق ئىچىش، ئۆسۈم يېيىش قاتا رلىقلارغا ئوخشاش گۇناھلار. ھارام قىلىنغان ئىشلارنى قىلغان كىشى قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ. تەۋبە قىلىپ قايتمىسا دوزاخنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ. ھاراملارنى تەرك ئەتكەن كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. ھارامنى ھالال سانىغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

**مەكرۇھ**

مەكرۇھ ياقتۇرۇلمايدىغان ئىش دېگەنلىك بولۇپ، مەكرۇھ تەھرىيمى ۋە مەكرۇھ تەنزىھى دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ.

**مەكرۇھ تەھرىمى** - مەنئى قىلىنغانلىقى غەيرى مۇتەۋاتىر ھەدىسلەر ئارقىلىق ئىسپاتلانغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەكرۇھ تەھرىمى ھارام تەرەپكە ئېهتىمالى كۈچلۈكرەك بولغان ئىشلاردۇر. مەسىلەن : تاھارەت ئالغاندا سۇنى ئىسراپ قىلىش ياكى نورمالدىن ئاز قوللىنىش، نامازدا تۇرغاندا كۆزىنى يۇمۇۋېلىش ياكى ئۇياق بۇياققا قاراش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىشلار. ئەمما ئىجتىمائىي تۇرمۇشتا بولسا، باشقىلارنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلىش (باشقىلارنىڭ سودىسىنى بۇزۇش) ، باشقا بىرى نىكاھلانماقچى بولغان ئايالغا ئۇنىڭ ئىزنىسىز نىكاھلىنىۋېلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىشلار. مەكرۇھ تەھرىمنى ئىشلىگەن كىشى ھارامنى ئىشلىگەندىن بىر دەرىجە تۆۋەنرەك گۇناھكار بولىدۇ. ئۇنى تەرك ئەتكەن كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. مەكرۇھ تەھرىمنى ھالال سانىغان كىشى كاپىر بولمايدۇ. بەلكى گۇناھكار بولىدۇ.

**مەكرۇھ تەنزىهى** - مەنئى قىلىنغانلىقى غەيرى مۇتەۋاتىر ھەدىسلەر بىلەن بېكىتىلگەن ئىشلار دېمەكتۇر. مەكرۇھ تەنزىهى ھالال تەرەپكە ئېهتىمالى كۈچلۈكرەك بولغان ئىشلاردۇر.

مەسىلەن : ئاممىۋى سورۇنلارغا ۋە مەسجىدلەرگە بېرىپ تۇرىدىغان كىشىلەرنىڭ خام سامساق ۋە خام پىيازغا ئوخشاش ھىد بۇيى يېقىمسىز نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغىنىغا ئوخشاش ئىشلار. مەكرۇھ تەنزىھىنى ئىشلىگەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. ئەمما ئۇنى تەرك ئېتىش ئەۋزەلدۇر.

**مۇباھ**

مۇباھ ئۇنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىش ھەر كىشىنىڭ ئۆز ئىختىيارىغا تاپشۇرۇلغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەسىلەن : يېيىش ئىچىش، ئولتۇرۇش قوپۇشلارغا ئوخشاش ئىختىيارىي ئىشلار. مۇباھ بولغان ئىشلارنى ئىشلەش ياكى تەرك ئېتىش بىلەن ھېچقانداق گۇناھ ياكى ساۋاب بولمايدۇ. مۇباھ ئىشلارنى ياخشى نىيەت بىلەن ئىبادەت قاتارىغا ئۆتكۈزگىلى بولىدۇ. مەسىلەن : ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئورۇنلاش ۋە ئىبادەتلەردە پائالىيەتچان بولۇش نىيىتى بىلەن يېيىش ۋە ئىچىش، مېڭىنى ياخشى دەم ئالدۇرۇش ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرلىرىنى تېخىمۇ ياخشى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن ئۇخلاش ۋە تەن ساقلىقىنى ساقلاش ئارقىلىق شەرىئەت كۆرسەتمىلىرىنى ياخشى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن تەن ھەرىكەت قىلىش قاتارلىق ئىشلا رنىڭ ھەممىسى ئىبادەتكە ياتىدۇ ۋە بۇ ئىشلارغا ئاللاھ تائالا ئۆز پەزلىدىن چوقۇم ئىبادەتنىڭ ساۋابىنى بېرىدۇ.

## شەرئىەت ئىستىلاھلىرىنىڭ ئەمەل ئىبادەتلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

يۇقىرىقى شەرئىەت ئىستىلاھلىرىنىڭ ئەمەل ئىبادەتلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى تۆۋەنكىدەك ئىپادىلىنىدۇ :

1) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى پەرز ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسى قەستەن ياكى سەھۋەنلىك (ئۇنتۇپ قالغانلىق ياكى بىلمىگەنلىك) بىلەن تەرك قىلىنسا ياكى نۇقسان بىلەن قىلىنسا، شۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلغان بولىدۇ، ئۇنى قايتىدىن ئورۇنلاشقا توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن : نامازنىڭ پەرزلىرىدىن بولغان پائالىيەتلەردىن رۇكۇ ياكى سەجدىلەردىن بىرەرسىنىڭ تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازنىڭ ئىناۋەتسىز بولغىنىغا ئوخشاش.

2) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى ۋاجىب ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسى تەرك قىلىنسا، بۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلمايدۇ، ئىناۋەتسىزمۇ بولمايدۇ. ئەمما ۋاجىبنى تەرك ئەتكەنلىكى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ. مەسىلەن : ئىككى رەكئەتتىن كۆپ نامازلارنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدىن كېيىنكى ئولتۇرۇشنى سەھۋەنلىكتىن تەرك ئەتكەن كىشىنىڭ نامازنىڭ ئاخىرىدا سەجدە سەھۋە قىلىشى بىلەن نامىزى تولۇقلانغانغا ئوخشاش. ئەمما ۋاجىبنى قەستەن تەرك ئەتكەنلىكىنىڭ مىسالى: نامازنىڭ ۋاجىبلىرىدىن بولغان ھەر رەكئەتتە فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇشنىڭ قەستەن تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازلارنىڭ بۇزۇلغىنى ۋە ئىناۋەتسىز بولغىنىغا ئوخشاش.

3) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى سۈننەت نامىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسىنىڭ ياكى ھەممىسىنىڭ قەستەن ياكى سەھۋەنلىكتىن تەرك قىلىنىشى بىلەن شۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلمايدۇ ۋە نۇقسان بىلەنمۇ سۈپەتلەنمەيدۇ. مەسىلەن : نامازنىڭ سۈننەتلىرىدىن بولغان ھەر رەكئەتنىڭ بېشىدا بىسمىللاھ دېيىشنىڭ تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازنىڭ نۇقسانلىق بىلەن

سۈپەتلەنمىگەنگە ئوخشاش.

4) ھەر قانداق ئەمەل ـ ئىبادەتلەردىكى مەكرۇھ دېگەن ئىشلاردىن بىرەرسىنى ياكى بىردىن كۆپىنى سادىر قىلىش بىلەن شۇ ئەمەل ئىبادەتلەرنىڭ دۇرۇسلىقىغا تەسىر يەتمەيدۇ. مەسىلەن : پەرز نامازلاردا بىرىنچى رەكئەتكە ئوقۇغان (فاتىھە سۈرىسىدىن باشقا) سۈرىنىڭ ئۆزىنى ئۆزگەرتمىسىز ھالدا، ئىككىنچى رەكئەتكە ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئەمما ئۇنىڭ بىلەن نامازنىڭ سۈپىتىگە ۋە قوبۇل بولىشىغا قەتئىي تەسىر يەتمەيدۇ. مەكرۇھنىڭ مەنىسى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ياقتۇرۇلمىغان ئىش دېگەنلىك بولۇپ، چۈنكى « مەكرۇھ» ئىبادەتنى بۇزمايدۇ، سۈپىتىگىمۇ تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ.

5) شەرت ـ بىرەر ئەمەلنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن مەۋجۇد بولۇشى شەرت قىلىنغان، ئەمما شۇ ئەمەلنىڭ ماھىيىتىدىن سانالمايدىغان نەرسە دېمەكتۇر. مەسىلەن : تاھارەت نامازنىڭ شەرتىدۇر. تاھارەت بولمىسا ناماز ئوقۇغىلى بولمايدۇ. بىراق تاھارەت نامازنىڭ قاتارىدىن سانالمايدۇ.

6) جائىز ـ دۇرۇس يەنى قىلسا بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. مەسىلەن : ناماز ئوقۇيدىغان جايدا نىجاسەت بولسا، ئۇنى تازىلاپ، ئەسىرىنى يوقىتىش ئارقىلىق بۇ «دۇرۇس » جايدا ناماز ئوقۇش جائىز دېگەنلىك.

## ئىسلامدا ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن ئەڭ چوڭ ئىبادەتلەر

ئىسلامدا ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن ئەڭ چوڭ ئىبادەتلەر ئىككى بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرى، ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت، يەنە بىرى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشتۇر.

## ئەمر ـ مەرۇپ

ئەمر ـ مەرۇپ ـ ئىسلامنى تەشۋىق قىلىش ئارقىلىق كىشىلەرنى ياخشىلىققا چاقىرىش، ۋەز نەسىھەت بولسا ـ كىشىلەرگە ئاخىرەتنى يادلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇلارنى يامان ئىشلاردىن قايتۇرۇش دېگەنلىكتۇر.

كىشىلەرگە قۇدرىتىنىڭ يېتىشىچە ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ يەنى: ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ئالىم بولسۇن، جاھىل بولسۇن ھەر بىر شەخسنىڭ دىنىي بۇرچىدۇر. شەرىئەت ئىستىمالى بويىچە ئېيتقاندا، پەرز ئەيىندۇر. ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش ئىسلام مىللىتىگە خاس ئالاھىدە بىر خىسلەتتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[كُنتُمْ خَيْرَ أُمَّةٍ أُخْرِجَتْ لِلنَّاسِ تَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَتَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنكَرِ وَتُؤْمِنُونَ بِاللّهِ وَلَوْ آمَنَ أَهْلُ الْكِتَابِ لَكَانَ خَيْرًا لَّهُم مِّنْهُمُ الْمُؤْمِنُونَ وَأَكْثَرُهُمُ الْفَاسِقُونَ (110)]

«(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئەتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان اللهقا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر. ئەگەر ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) ئىمان ئېيتسا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھىيگە ئىشەنسە)، ئۇلار ئۈچۈن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ بار، ئۇلارنىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر » [ئال ئىمران سۈرىسى 110 ـ ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشنىڭ ھەرقانداق

مۇسۇلمانغا پەرز ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

7897/4766 ـ أبو سعيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((من رأى منكم منكرًا فليغيره بيده، فإن لم يستطع فبلسانه، فإن لم يستطع فبقلبه، وذلك أضعف الإيمان))* مسلم (49).

7897/4766 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى بىر يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئۇنداق قىلالمىسا، تىلى بىلەن ئۆزگەرتىشكە تىرىشسۇن. ئۇنداقمۇ قىلالمىسا، دىلىدا ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ھالىتىدۇر. (مۇسلىم: 49)

## جىھاد

ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ـ پەرزكۇپايەدۇر، يەنى: ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە ئەمەس، بەلكى پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرز بولۇپ، مۇسۇلمانلار ئاممىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئورۇنلىشى بىلەن بۇ پەرز باشقىلارنىڭ گەردىنىدىن ساقىت بولىدۇ. ئەمما جىھاد بەزى شارائىتلاردا پەرز ئەين، يەنى خۇددى بەش ۋاخ نامازغا ئوخشاش ھەركىم ئۆزى بىۋاستە ئورۇنلاشقا بۇيرۇلغان پەرز بولۇپ تەيىن تاپىدۇ.

جىھاد تۆۋەندىكى ئۈچ تۈرلۈك ئەھۋالدا پەرز ئەينگە ئۆزگىرىدۇ:

1 ـ جىھادقا تەيىنلىنىپ مۇجاھىدلارنىڭ سېپىگە قوشۇلۇپ بولغان كىشى ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

2 ـ مۇسۇلمانلار تۇرىۋاتقان رايون ياكى دۆلەتكە دۈشمەنلەر بېسىپ كىرگەن ۋاقىتتا، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا جىھاد قىلىش پەرز ئەين بولۇپ تەيىن تاپىدۇ. بۇ ۋاقىتتا جىھادقا چىقمىغان كىشى ئاللاھنىڭ ئالدىدا قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ.

3 ـ ھاكىم ياكى ئىمام (يەنى ئىسلام دۆلىتىنىڭ ھاكىمى ياكى خەلىپىسى) مەلۇم شەخسلەرنى جىھادقا چىقىشقا بەلگىلىگەن ۋاقىتتا، بەلگىلەنگەن شەخسلەر ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

جىھاد قىلىش كۆپلىگەن ئالىي مەقسەتلەر ۋە ئۇلۇغۋار ھېكمەتلەر ئۈچۈن بۇيرۇلغان، بۇلارنى تۆۋەندىكى ئۈچ مەقسەتكە قىسقارتىشقا بولىدۇ.

1 ـ ئىسلام ئەقىدىلىرىنى خەتەرلىك كۈچلەردىن ھىمايەت قىلىش.

2 ـ دىن دۈشمەنلىرىنىڭ تاجاۋۇزچىلىقىغا رەددىيە بېرىش

3 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ دىيارلىرىنى تاشقى كۈچلەردىن مۇداپىئە قىلىش

ئاللاھ جىھاد توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[انْفِرُواْ خِفَافًا وَثِقَالاً وَجَاهِدُواْ بِأَمْوَالِكُمْ وَأَنفُسِكُمْ فِي سَبِيلِ اللّهِ ذَلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ إِن كُنتُمْ تَعْلَمُونَ (41)]

«(ئى مۆمىنلەر جامائەسى) سىلەر يېنىك بولغان ياكى ئېغىر بولغان ھالەتتە (مەيلى ياش، قېرى، پىيادە ـ ئۇلاقلىق بولۇڭلار) ئوڭۇشلۇق ۋە قىيىن شارائىتتا بولۇڭلار، ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز بولۇڭلار (ھەممە ئەھۋالدا) جىھادقا چىقىڭلار، ئاللاھنىڭ يولىدا مېلىڭلار بىلەن

جىنىڭلار بىلەن جىھاد قىلىڭلار، ئەگەر بىلسەڭلار مۇنداق قىلىش سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر» [تەۋبە سۈرىسى 41 ـ ئايەت].

## تەۋبە

ئىنسانلاردىن سادىر بولىدىغان گۇناھ ـ مەسىيەتلەر ۋە قىلمىشلار، ئاللاھنىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەر ۋە مەخلۇقاتقا قارشى ئىشلەنگەن قىلمىشلار، دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ: ئاللاھنىڭ «قىل» ۋە «قىلما» دېگەن ئەمر ـ پەرمانلىرىغا خىلاپلىق قىلىش ئۇنىڭ ھەققىگە قارشى گۇناھ سادىر قىلغانلىق بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئىنساننى شۇنچە گۈزەل شەكىلدە يارىتىپ، ئۇنىڭغا يەر يۈزىنىڭ خوجايىنلىقىنى بەرگەننىڭ سىرتىدا، ئۇنى ھۆرمەتلەپ مەخلۇقاتنىڭ ئۇلۇغراقى قىلىپ بەلگىلىدى، تۈرلۈك ئېسىل نېمەتلەر بىلەن رىزىقلاندۇردى. بۇ سەۋەبتىنمۇ، ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققى ئەلۋەتتە چوڭدۇر. ئىنسانلارنىڭ ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئورۇنلاش ئارقىلىق ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشى، ئۇلارنىڭ ئاللاھقا ئۆتەشكە تېگىشلىك بۇرچى ۋە ئاللاھنىڭ ئۇلار ئۈستىدىكى ھەققىدۇر. ئەمما مەخلۇقاتنى، خۇسۇسەن ئىنسانلارنى زىيان ـ زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىش، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىش، ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى يەۋېلىش ۋە ئۇلارنىڭ ئابرويلىرىنى تۆكۈش قاتارلىق قىلمىشلار، ئۇلارنىڭ زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچرىتىلماستىن بەھۇزۇر ياشاشتىن ئىبارەت تەبىئىي ھەققىگە تاجاۋۇز قىلغانلىق بولىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسى تۆۋەندىكى ئۈچ شەرت بىلەن قوبۇل قىلىنىدۇ. ئۇلار:

1 ـ بۇرۇن قىلغان گۇناھ ـ يامان ئىشلىرىغا پۇشايمان قىلىش.

2 ـ گۇناھ ـ يامان ئىشلاردىن قەتئىي قول ئۈزۈش.

3 ـ بۇرۇن قىلغان گۇناھ ـ يامان ئىشلارنى قايتا قىلماسلىققا چىن ئىرادە باغلاش.

ئەمما ئىنسانلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىغا قارشى ئىشلەنگەن زۇلۇم، ھەقسىزلىق، دۈشمەنلىك، هارامخورلۇق ۋە باشقا يامانلىقلارنىڭ تەۋبىسى، يوقىرىقى ئۈچ شەرت بىلەن بىرلىكتە، 4 ـ شەرت ھەقسىزلىق قىلىنغۇچى ياكى تاجاۋۇز قىلىنغۇچىدىن كەچۈرۈم سوراش، ھەققى بولسا ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىپ، ھەق ئىگىسىنى رازى قىلىش بىلەنلا قوبۇل قىلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۆز ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسىنى يۇقىرىقى ئۈچ شەرت بىلەن قوبۇل قىلىدۇ. ئەمما كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىغا قارشى ئىشلەنگەن قىلمىشلارنىڭ تەۋبىسىنى، يامانلىق قىلىنغۇچى ۋە ھەق ئىگىسى رازى بولۇپ ئۆتمىگىچە، ئاللاھ قوبۇل قىلمايدۇ ۋە ئۆتمەيدۇ. مانا بۇ، ئاللاھنىڭ ئادالىتىدۇر.

ئاللاھنىڭ ھەققىدىن قالسا، ئىنساننىڭ ئۈستىدىكى ئەڭ چوڭ ھەق ـ ئاتا ـ ئانىنىڭ ھەققىدۇر. چۈنكى ئاتا ـ ئانىلار بىزنىڭ دۇنياغا كېلىشىمىزگە سەۋەب بولغان، بىزنى جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە چىداپ، بېقىپ چوڭ قىلغان كىشىلەردۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُواْ إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا إِمَّا يَبْلُغَنَّ عِندَكَ الْكِبَرَ أَحَدُهُمَا أَوْ كِلاَهُمَا فَلاَ تَقُل لَّهُمَآ أُفٍّ وَلاَ تَنْهَرْهُمَا وَقُل لَّهُمَا قَوْلاً كَرِيمًا (23)]

«پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق

قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلارنىڭ بىرى ياكى ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ، ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئۇھوي دېمىگىن (مالالىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن) ئۇلارنى دۈشكەلىمە، ئۇلارغا يۇمشاق سۆز قىلغىن» [ئىسرا سۈرىسى 23 ـ ئايەت].

# ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

## پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەۋەتىلىشى

پەيغەمبەرلەر ـ ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئارىسىدىن تاللاپ چىقىرىپ، ئۆز تەرىپىدىن ئۇلارغا ئەۋەتكەن ئەلچىلىرىدۇر. پەيغەمبەرلەر بارلىق ئەيىب ـ نوقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن ئەلۋەتتە پاك، مەسئۇم زاتلاردۇر، ئۇلارنىڭ ھەر بىر ئىش ـ ئىزلىرى پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئالىي پەزىلەت ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا ئۈلگىدۇر.

پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارغا ئاللاھنىڭ دىنىنى يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۇلارنى توغرا يولغا باشلاش ۋە گۇناھ ـ يامان ئىشلاردىن قايتۇرۇپ ياخشى ئەمەللەرگە چاقىرىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَلَقَدْ بَعَثْنَا فِي كُلِّ أُمَّةٍ رَّسُولاً أَنِ اعْبُدُواْ اللّهَ وَاجْتَنِبُواْ الطَّاغُوتَ فَمِنْهُم مَّنْ هَدَى اللّهُ وَمِنْهُم مَّنْ حَقَّتْ عَلَيْهِ الضَّلالَةُ فَسِيرُواْ فِي الأَرْضِ فَانظُرُواْ كَيْفَ كَانَ عَاقِبَةُ الْمُكَذِّبِينَ (36)]

« بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «اللّٰهقا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا الله ھىدايەت قىلغانلىرىمۇ بار، گۇمراھلىققا تېگىشلىك بولغانلىرىمۇ بار. يەر يۈزىدە سەير قىلىپ يۈرۈپ (پەيغەمبەرلەرنى) ئىنكار قىلغانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىنى كۆزىتىڭلار » [نەھل سۈرىسى 36 ـ ئايەت].

ئىنسانلار يارىتىلغاندىن بېرى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنىڭ كەلگەنلىكى مەلۇم. ئەمما ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئىسىملىرى تەپسىلىي بايان قىلىنمىغان، قۇرئان كەرىمدە پەقەت 25 پەيغەمبەرنىڭ ئىسىملىرى تىلغا ئېلىنغان.

ئۇلار: ئادەم، ئىدرىس، نوھ، ھۇد، سالىھ، ئىبراھىم، لۇت، ئىسمائىل، ئىسھاق، يەئقۇب، يۈسۈپ، ئەييۇب، شۇئەيب، مۇسا، ھارۇن، داۋۇد، سۇلايمان، يۇنۇس، ئىلياس، ئەليەسە، زۇلكىفل، زەكەرىيا، يەھيا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسساالاملاردۇر.

بۇلاردىن باشقا، ئۇزەير، لوقمان ۋە زۇلقەرنەيىن قاتارلىق ئۈچ زاتنىڭ ئىسىملىرى قۇرئاندا تىلغا ئېلىنغان بولسىمۇ، بۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ياكى ئەمەسلىكى توغرىلىق قۇرئان كەرىم ياكى ھەدىسلاردا ئېنىق مەلۇمات بېرىلمىگەن. شۇڭا قىسمەن ئالىملار يوقىرىقى ئۈچ زاتنى پەيغەمبەرلەردىن سانىغان بولسىمۇ، كۆپ ساندىكى ئىسلام ئالىملىرى ئۇلارنى پەيغەمبەرلەردىن ئەمەس، بەلكى ياخشى، تەقۋا، ئەۋلىيالارنىڭ جۈملىسىدىن سانايدۇ. شۇنىڭدەك، قۇرئان كەرىمدە ئىسىملىرى بايان قىلىنمىغان پەقەت بەزى ھەدىسلاردا ۋە تارىخ كىتابلىرىدا ئىسىملىرى بايان قىلىنغان ۋە پەيغەمبەر ئىكەنلىكلىرى سۆزلەنگەن بەزى كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار: شىش، يۇشەئ، خىزىر، بەشىر، دانىيال، ئىشموئىل، ئەرمىيا، ھەزقەل، جىرجىس، ھەبقوق ۋە

ھەنزەلە ئەلەيھىسسالاملاردۇر.

خۇلاسە: قۇرئان كەرىمدە، ئىسملىرى ئېنىق بايان قىلىنغان 25 پەيغەمبەرگە تەپسىلىي ۋە قۇرئاندا ئىسملىرى بايان قىلىنمىغان جىمى پەيغەمبەرلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ شەرتلىرىدىن بىرىدۇر.

قۇرئان كەرىمدە ئىسملىرى بايان قىلىنمىغان پەيغەمبەرلەر ھەققىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[الَّذِينَ كَذَّبُوا بِالْكِتَابِ وَبِمَا أَرْسَلْنَا بِهِ رُسُلَنَا فَسَوْفَ يَعْلَمُونَ (70)]

«(ئى مۇھەممەد) سەندىن ئىلگىرى بىز ھەققەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ساڭا بايان قىلىپ بەرگەنلىرىمىزمۇ، بايان قىلىپ بەرمىگەنلىرىمىزمۇ بار» [غافىر سۈرىسى 78 ـ ئايەت]. مۇسۇلمانلار جىمى پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان. ئاللاھ مۆمىنلەرنىڭ سۆزلىرىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[آمَنَ الرَّسُولُ بِمَا أُنزِلَ إِلَيْهِ مِن رَّبِّهِ وَالْمُؤْمِنُونَ كُلٌّ آمَنَ بِاللّهِ وَمَلآئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ لاَ نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّن رُّسُلِهِ وَقَالُواْ سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ (285)]

« پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللهقا ۋە اللهنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «اللهنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر ياندىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» دەيدۇ » [بەقەر سۈرىسى 285 ـ ئايەت].

پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتمىغان كىشىنىڭ ئىمانى مەقبۇل ئەمەس. نەتىجىدە، ئۇ مۇسۇلمان بولالمايدۇ. ئاللا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ يَكْفُرُونَ بِاللّهِ وَرُسُلِهِ وَيُرِيدُونَ أَن يُفَرِّقُواْ بَيْنَ اللّهِ وَرُسُلِهِ وَيقُولُونَ نُؤْمِنُ بِبَعْضٍ وَنَكْفُرُ بِبَعْضٍ وَيُرِيدُونَ أَن يَتَّخِذُواْ بَيْنَ ذَلِكَ سَبِيلاً (150) أُوْلَئِكَ هُمُ الْكَافِرُونَ حَقًّا وَأَعْتَدْنَا لِلْكَافِرِينَ عَذَابًا مُّهِينًا (151)]

«شۈبھىسىزكى، ئاللاھنى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلار، ئاللاھ بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىسىنى (ئاللاھقا ئىشىنىپ، پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمەيمىز دېيىش بىلەن) ئاجرىتىۋەتمەكچى بولغانلار، (پەيغەمبەرلەرنىڭ) بەزىسىگە ئىشىنىمىز، بەزىسىگە ئىشەنمەيمىز دېگۈچىلەر ـ ئۇنىڭ (ئىمان بىلەن كۇپرىنىڭ)ئوتتۇرىسىدا يول تۇتماقچى بولغانلار، ئەنە شۇلار (ئىمانىنى دەۋا قىلغان تەقدىردىمۇ) راستىنلا كاپىرلاردۇر. كاپىرلارغا خورلىغۇچى ئازاب تەييارلىدۇق» [نىسا سۈرىسى 151 ـ 150 ـ ئايەت].

## پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئالامەتلەر

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن بەرھەق پەيغەمبەرلەر ئىكەنلىكلىرىنى ئىسپاتلايدىغان ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىك ئەھۋالىنى كۈچلەندۈرىدىغان ئالامەتلىرى ئۇلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن ئاتا قىلىنغان مۆجىزىلىرىدۇر. ئاللاھ ھەرقانداق پەيغەمبەرنى ئەۋەتىشتە،

ئۇنىڭ ۋە ئۇممىتىنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ ھالدا مۆجىزىلەرنى يارىتىپ بەرگەن.

[لَقَدْ أَرْسَلْنَا رُسُلَنَا بِالْبَيِّنَاتِ وَأَنزَلْنَا مَعَهُمُ الْكِتَابَ وَالْمِيزَانَ لِيَقُومَ النَّاسُ بِالْقِسْطِ وَأَنزَلْنَا الْحَدِيدَ فِيهِ بَأْسٌ شَدِيدٌ وَمَنَافِعُ لِلنَّاسِ وَلِيَعْلَمَ اللَّهُ مَن يَنصُرُهُ وَرُسُلَهُ بِالْغَيْبِ إِنَّ اللَّهَ قَوِيٌّ عَزِيزٌ (25)]

« بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق. تۆمۈرنى ياراتتۇق، (تۆمۈردىن ئۇرۇش قوراللىرى ياسىلىدىغانلىقى ئۈچۈن) تۆمۈر كۈچ ـ قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار، ﷲ ﷲنى كۆرمەي تۇرۇپ (قوراللارنى ئىشلىتىپ) ﷲقا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ياردەم بەرگەنلەرنى بىلىش (مەلۇم قىلىش) ئۈچۈن (تۆمۈرنى ياراتتى)، ﷲ ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر » [ھەدىد سۈرىسى 25 ـ ئايەت].

مۆجىزە سۆزى لۇغەت ئېتىبارى بىلەن ـ كىشىلەرنى ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان بىرنى ئىجاد قىلىشتىن ئاجىز قالدۇرغۇچى بىردىنبىر خارىقى ئادەت ئىش دېگەننى ئىپادىلەيدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، دۇنيادا «يەتتە چوڭ مۆجىزە» دەپ ئاتالغان يادىكارلىقلاردىن مىسىردىكى پىرامىدا، جۇڭگودىكى سەددىچىن سېپىلى، ھىندىستاندىكى تاجمەھەل ۋە باشقىلار، شۇنداقلا بۇرۇنقىلارنىڭ قولىدىن كەلگەن بولسىمۇ، كېيىنكىلەرنىڭ نەزەرىدە پەۋقۇلئاددە سانالغان سىرلىق ئىشلار زامانىمىز كىشىلىرى نەزەرىدە مۆجىزە دەپ ئاتىلىپ كەلمەكتە.

مۆجىزىنىڭ شەرئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى ـ ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان ھالدا، ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ، ئۆزلىرىنىڭ راستىنلا ئاللاھنىڭ ئەلچىلىرى ئىكەنلىكلىرىنى كىشىلەرگە ئىسپاتلاپ بېرىشلىرى ئۈچۈن، ئۇلارغا ئاللاھ ئاتا قىلغان دەلىل، ئىسپات ۋە پاكىت دېمەكتۇر.

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقىسى ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئەڭ ئاخىرقىسى ھەممە ساماۋىي دىنلارنىڭ پەيغەمبەرلىكنى تاماملىغۇچى، بىزلەرنىڭ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ئىكەنلىكى مۇنازىرە قوبۇل قىلمايدىغان بىردىنبىر ھەقىقەتتۇر. چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن پۈتۈن ساماۋىي دىنلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرىدۇر. ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىك تاماملانغان. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا النَّبِيُّ إِنَّا أَرْسَلْنَاكَ شَاهِدًا وَمُبَشِّرًا وَنَذِيرًا (45)]

«مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن ئۇ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر» [ئەھزاب سۈرىسى 45 ـ ئايەت].

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىش ئۈچۈن كەلگەنلىكلىرى ھەق ۋە راستتۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ دىنىنى كىشىلەرگە كەم ـ زىيادە قىلماستىن، ئاللاھ كۆرسەتكەن بويىچە تولۇق يەتكۈزۈش ئارقىلىق، ئۆزلىرىنىڭ ئەلچىلىك ۋەزىپىلىرىنى كامىل ئادا قىلغان ئۇلۇغ زاتلاردۇر.

پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 مەسىلىگە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە

ئالىدۇ.

1 ـ پەيغەمبەرلەرگە كەلگەن دىنلارنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كەلگەن ھەق دىنلار ئىكەنلىكىگە ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە بىردەك ئىمان كەلتۈرۈش. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار قىلغانلىق، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىنكار قىلغانلىق ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئاللاھ نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى توغرىلىق «نوھنىڭ قەۋمى پەيغەمبەرلەرگە ئىنكار قىلدى» دېيىش ئارقىلىق، بىرلا نۇھ ئەلەيھىسسالامغا ئىنكار قىلغانلارنى پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ئىنكار قىلغانلىق، دەپ ھۆكۈم قىلغان. ھالبۇكى، ئۇ ۋاقىتتا، نوھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىگە نوھ ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پەيغەمبەر كەلمىگەن ۋە ئۇلار نۇھ ئەلەيھىسسالامغىلا ئىنكار قىلغان. بۇنىڭغا ئاساسەن، خىرىستىئانلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىنكار قىلىپ، ئۇنىڭ دىنىغا ئەگەشمىگەنلىكلىرى ئەينى ۋاقىتتا، ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىمۇ ئىنكار قىلغانلىقى ۋە ئۇنىڭ دىنىغا ئەگەشمىگەنلىكى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، قۇرئان كەرىمدە نامى تىلغا ئېلىنىپ، پەيغەمبەر ئىكەنلىكى بىلىنگەن پەيغەمبەرلەردىن بىرەرسىگە ئىنكار قىلغانلىق پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرگە ئىنكار قىلغانلىقتۇر.

2 ـ قۇرئان كەرىمدە ئىسمىلىرى بايان قىلىنغان 25 پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نوھ، ئىبراھىم، مۇسا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملاردىن ئىبارەت ئىرادىلىك پەيغەمبەرلەرگە تەپسىلىي؛ قۇرئان كەرىمدە ئىسمىلىرى بايان قىلىنمىغانلىقتىن، ئىسمىلىرى بىزگە مەلۇم بولمىغان پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ پەيغەمبەرلەرنىڭ ـ ئۇلاردىن سادىر بولغانلىقى ئېنىق بىلىنىپ ئىسپاتلانغان ـ خەۋەرلىرىگە چىن ئىشىنىپ ئىمان كەلتۈرۈش.

4 ـ بىزگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىگە ئەمەل قىلىش.

[فَلاَ وَرَبِّكَ لاَ يُؤْمِنُونَ حَتَّىَ يُحَكِّمُوكَ فِيمَا شَجَرَ بَيْنَهُمْ ثُمَّ لاَ يَجِدُواْ فِي أَنفُسِهِمْ حَرَجًا مِّمَّا قَضَيْتَ وَيُسَلِّمُواْ تَسْلِيمًا (65)]

«(ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار ئۆز ئارىسىدىكى دەتالاشقا سېنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەكلىپ قىلمىغىچە، ئاندىن سېنىڭ چىقارغان ھۆكمىڭگە ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى قىلچە غوم بولسىمۇ يوقالمىغىچە ۋە ئۇلار پۈتۈنلەي بويسۇنمىغىچە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ» [نىسا سۈرىسى 65 ـ ئايەت].

## پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ـ بىزلەرنىڭ پەيغەمبىرىمىز، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى، ئىنسانلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن ئىسلام دىنىنى ئېلىپ كېلىش بىلەن، ساماۋىي دىنلارنى تولۇقلىغان ۋە بۇ دىنلارنىڭ غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرغان ئەڭ شەرەپلىك پەيغەمبەردۇر. ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن ھەر بىر پەيغەمبەر بىر مەخسۇس مىللەت ئارىسىغا ئەۋەتىلگەن بولسا، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان ئومۇمىيۈزلۈك بۇرچىنى زىممىسىگە ئالغان ھالدا پۈتۈن ئالەمگە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

مۇشۇنداق ئالاھىدە پەيغەمبەر بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ پەۋقۇلئاددە رولى ئارقىسىدا، مۇسۇلمانلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھۆرمەت قىلىشى بارلىق پەيغەمبەرلەرگە ھۆرمەت قىلغانلىق بىلەن باراۋەر بولىدۇ دەيدىغان ئورۇنغا كۆتۈرۈلگەن.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مىلادىنىڭ 571 ـ يىلى 20 ـ ئاپرىل، فىل يىلى رەبىئۇلئەۋۋەل ئاينىڭ 9 ــ كۈنى (يەنە بىر رىۋايەتكە كۆرە، 12 ـ كۈنى) دۈشەنبە كۈنلۈكتە، ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەككە شەھىرىدىكى قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر ئائىلىسى بولغان بەنى ھاشىم ئائىلىسىدە دۇنياغا كەلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ.

6347/3821 ـ واثلة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إن الله اصطفى كنانة من ولد إسماعيل، واصطفى قريشًا من كنانة، واصطفى من قريشٍ بني هاشمٍ، واصطفاني من بني هاشمٍ))* مسلم (2276)، الترمذي (3606).

6347/3821 ـ ۋاسىلە ئىبنى ئەسقەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: الله تائالا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرىدىن كىنانە قەبىلىسىنى، كىنانە قەبىلىسىدىن قۇرەيشنى، قۇرەيشتىن ھاشىم جەمەتىنى، ھاشىم جەمەتىدىن مېنى تاللىدى. (مۇسلىم: 2276)

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كىچىكىدىنلا ئۆزىنىڭ گۈزەل ئەخلاقى ۋە ئالىيجاناپ پەزىلىتى بىلەن خەلق ئارىسىدا ئالاھىدە تونۇلغان، ھەتتا ئۇ، كىشىلەر تەرىپىدىن «ئىشەنچلىك مۇھەممەد» ، «راستچىل مۇھەممەد» دېگەنگە ئوخشاش ئېسىل ئۇنۋانلارغا ئېرىشكەن، ئۇ قىرىق ياشقا يەتكەن چېغىدا ئاللاھ جىبرىئىل ئىسىملىك پەرىشتىنى ئەۋەتىش ئارقىلىق، ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى تاپشۇرغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغاندىن كېيىن مەككىدە ئاۋۋال ئۈچ يىل يوشۇرۇن، كېيىن 10 يىل ئاشكارا، جەمى 13 يىل ئىسلام دەۋىتىنى تەشۋىق قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىدۇ. كېيىن مەككە مۇشرىكلىرىنىڭ ھەددىدىن ئاشقان جەۋر ـ زۇلۇملىرى تۈپەيلىدىن ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى بىلەن مەككىنى تەرك ئېتىپ، مەدىنىگە ھىجرەت قىلىدۇ. ئۇ، مەدىنىگە كەلگەندىن كېيىن، كۈندىن ـ كۈنگە مۇسۇلمانلار سانىنىڭ كۆپىيىشى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ قۇدرەت تېپىشى نەتىجىسىدە، مەدىنىدە تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنى قۇرىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېتەكچىلىكىدە مەدىنىدە تەشكىللەنگەن ئون مىڭ كىشىلىك ئىسلام قوشۇنى ھىجرىيەنىڭ 8 ـ يىلى مەككە شەھىرىنى مۇشرىك كۈچلىرىنىڭ قولىدىن ئازات قىلىپ، ئۇنى مەدىنە ئىسلام دۆلىتىنىڭ تەركىبىگە كىرگۈزىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلغاندىن كېيىن، مىلادىنىڭ 632 ـ يىلى، ھىجرىيەنىڭ 11 ـ يىلى رەبىئۇلئەۋۋەل ئاينىڭ 12 ـ كۈنى دۈشەنبە كۈنلۈكتە 63 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتكەن. ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە بۇ قەدەر مەلۇماتلارغا ئىگە بولۇشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر.

## پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر مۆجىزىلىرى

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ ھەق ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر مىڭلاپ بار. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا مەيدانغا كەلگەن ھېسسىي ۋە مەنىۋى مۆجىزىلەر، غەيبتىن خەۋەر بېرىشى، باشقا دىنلارنىڭ كىتابلىرىدا بېرىلگەن بېشارەتلەر ۋە ئۇنىڭ شانلىق ھاياتىدىكى جانلىق پاكىتلار ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئاللاھ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆپلىگەن مۆجىزىلىرى بولغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىلىرى ئىچىدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ۋە مەڭگۈلۈك مۆجىزە ـ قۇرئان كەرىمدۇر. قۇرئان كەرىم مەنىۋى مۆجىزىدۇر.

مۆجىزە ـ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەۋەتىلگەن زامان ۋە ماكانلىرىنىڭ شارائىتىغا مۇناسىپ ھالدا ھەرخىل، ھەر تۈرلۈك بولغان، مەسىلەن: ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئوت تەسىر قىلمايدىغان مۆجىزىنى يارىتىپ بەرگەن، ھەتتا ئۇنى زالىم نەمرۇد ئوتقا تاشلىغاندىمۇ، ئۇ، ئۆتتا كۆيمىگەن. يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامغا چۈشلەرگە توغرا تەبىر بېرىش مۆجىزىسىنى يارىتىپ بەرگەن. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قولىدىكى ھاسىسى ئەجدىرھاغا ئايلىنىدىغان مۆجىزىنى يارىتىپ بەرگەن. ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا، ئاق كىسەلنى، تۇغما كورنى ساقايتىدىغان، ھەتتا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئۆلۈكلەرنىمۇ تىرىلدۈرەلەيدىغان مۆجىزىنى يارىتىپ بەرگەن. بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولسا، ئۇششاق تاشلارنىڭ ئۇنىڭغا سالام بېرىشى، دەرەخنىڭ ئۇنىڭغا يىغلىشى، ئاز تاماقنىڭ ئۇنىڭ دۇئاسى بىلەن كۆپ كىشىنى تويغۇزۇشى، بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن سۇ چىقىشى ۋە باشقىلار قاتارلىق ھېسسىي مۆجىزىلەر ۋە قۇرئان كەرىمدىن ئىبارەت دائىملىق مەنىۋى مۆجىزىنى يارىتىپ بەرگەن.

مۆجىزە ـ ئاللاھنىڭ خاھىشى بويىچە، ھەر بىر دەۋرنىڭ شارائىتىغا قاراپ، شۇ دەۋردىكى ئەڭ يۇكسەك تەرەققىياتنى بېسىپ چۈشىدىغان ئارتۇقچىلىقلىرى بىلەن، شۇ دەۋردىكى ئەڭ تەرەققى قىلغان نەرسىنىڭ جىنسىدىن كەلگەن. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرى، سېھىرگەرلىكتە ئەڭ تەرەققى قىلغان دەۋر بولغانلىقتىن، ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ھاسىسىنى بىر ئاندا ئەجدىرھاغا ئايلاندۇرالايدىغان، قولىنى چىراقتەك ياندۇرالايدىغان مۆجىزىنى يارىتىپ بېرىش ئارقىلىق، شۇ زاماندىكى پۈتۈن سېھىرلەرنى بەربات قىلىپ تاشلاپ، سېھىرگەلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشقا مەجبۇر ھالغا چۈشۈرگەن.

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرى، تىبابەت ئىلمى پەۋقۇلئاددە تەرەققى قىلغان بىر دەۋر بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھ ئۇنىڭغا ئاق كېسەلنى ۋە تۇغما كورنى ساقايتىدىغان ۋە ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئۆلۈكلەرنىمۇ تىرىلدۈرەلەيدىغان مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلىش ئارقىلىق، ئىسرائىل قەۋمىنى ئىمانغا كىرگۈزگەن.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىگە كەلسەك، بۇ دەۋردىكى ئەرەبلەر ئەدەبىيات ۋە شېئىرىيەتتە ئىنتايىن زور تەرەققى تاپقان بولۇپ، رەقىبلىرىگە شېئىر بىلەن تاقابىل تۇراتتى،

بەزى بەدىئىي شېئىرلىرىنى كەبىگە ئېسىش بىلەن پەخىرلىنەتتى. ھەتتا ئۇلار ئۆزلىرىنى «ئەرەب» يەنى (تىلى راۋان)، ئەرەب بولمىغان باشقا مىللەتلەرنى«ئەجەم» يەنى(تىلسىز) دەپ ئاتايتتى. ئاللاھ تائالا مۇشۇنداق بىر دەۋرگە مۇناسىپ ھالدا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھەر قانداق بالاغەت، پاساھەت ۋە بەدىئىيلىكلەرنى بېسىپ چۈشىدىغان ۋە ئۇنىڭ مۇنازىرىسى ئەسىرلەر بويى كۈچىدىن قالمايدىغان مەڭگۈلۈك مۆجىزە - قۇرئان كەرىمنى چۈشۈرۈش ئارقىلىق، ئەرەبلەرنىڭ ئەدەبىياتتىكى ئۈستۈنلىكىنى يوققا چىقاردى. ھەتتا ئۇلار بالاغەت ۋە پاساھەت جەھەتتە قۇرئانغا ئوخشايدىغان بىرەر سۈرىنى ئەمەس، بەلكى ئون ئايەتنىڭ ئوخشىشىنى ئىجاد قىلىشتىن ئاجىز قالغانلىقلىرىنى ئۆزلىرى ئېتىراپ قىلدى. مانا بۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ دەۋالىرىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

## قۇرئاننىڭ مۆجىزىسى

قۇرئاننىڭ مۆجىزىسىنى تۆۋەندە تۆتكە قىسقارتىپ چۈشەندۈرۈش مۇمكىن:

1 - قۇرئاننىڭ تەركىبلىنىشتىكى ئۈستۈنلىكى

قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆز ئۆزى ئىخچام، مەنىسى چوڭقۇر سۆزلەردىن بۇلۇپ، كەلىمىلىرىدىكى ئۆزئارا باغلىنىشچانلىق پەۋقۇلئاددە يوقىرىدۇر. قۇرئاننىڭ ئىبارىلىرىمۇ ئىنتايىن سىلىق، چاققان، مەنىگە دالالەت قىلىش ئۈستۈنلىكى ئالاھىدە يوقىرى، ئوقۇش ۋە يادلاش ئۈچۈن شۇنچىلىك ئەپلىك ھەم ئۇڭايدۇر. قۇرئان ئوقۇشنى بىلمەيدىغان ئادەممۇ بۇنى ھېس قىلالايدۇ. ھەتتا ئۇلار ئاڭلىۋاتقان ئەرەبچە سۆزلەر ئىچىدىن قۇرئان ئايەتلىرىنى تېزلا بايقىۋالالايدۇ. قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆزدە، ئەرەب ئەدەبىياتىدىكى بارچە بەدىئىيلىك تۈرلىرىنىڭ ئەڭ يوقىرى ئۈلگىلىرى تېپىلىدۇ. ئەرەبلەر قۇرئان كەرىم چۈشۈشتىن بۇرۇن قەتئىي سۆزدە يېڭىلمايتتى. ھەتتا يۇنان، ھىندىستان ۋە ئىراننىڭ ئاتاغلىق ئەدىبلىرى ۋە شائىرلىرى ئەرەبلەرنىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەيتتى. قۇرئاننىڭ كېلىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دېمى ئىچىگە چۈشۈپلا كەتتى. قۇرئان ئەرەبلەرگە مۇنازىرە ئېلان قىلىپ، دەسلەپتە ئۇلاردىن بەدىئىيلىكتە قۇرئانغا ئوخشاش بىر كىتابنى مەيدانغا كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلدى. ئۇلار كەلتۈرەلمىدى. ئاندىن ئۇلاردىن ئون سۈرىنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈشنى سورىدى. ئۇلار يەنە كەلتۈرەلمىدى. ئاخىرىدا ئون ئايەتنىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈشنى تەلەب قىلدى. يەنە كەلتۈرەلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالا ئاخىرقى ھۆكۈمنى چىقىرىش بىلەن ئەرەبلەرنىڭ قۇرئانغا قەتئىي تەڭ كېلەلمەيدىغانلىقىنى جاكارلىدى:

[قُل لَّئِنِ اجْتَمَعَتِ الإِنسُ وَالْجِنُّ عَلَى أَن يَأْتُواْ بِمِثْلِ هَذَا الْقُرْآنِ لاَ يَأْتُونَ بِمِثْلِهِ وَلَوْ كَانَ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ ظَهِيرًا (88)]

«ئى مۇھەممەد! ئېيتقىنكى، ئەگەر ئىنسانلار، جىنلار بۇ قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن يىغىلىپ بىر - بىرىگە ياردەملەشكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرەلمەيدۇ« [ئىسرا سۈرىسى 88- ئايەت]

2- قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبىدىكى ئاجايىبلىقى

قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبى ئىنسانلارغا تونۇشلۇق بولغان ھېچقانداق بىر ئۇسلۇبقا ئوخشىمايدۇ. ئۇ شېئىر ئەمەس، نەسىر ئەمەس، داستان ئەمەس ۋە باشقا ئىنسانىي ئۇسلۇبلاردىن بىرى

ئەمەس، بەلكى ئاللاھقا خاس بولغان ئىلاھىي ئۇسلۇبتۇر. شۇڭا ئۆز ۋاقتىدىكى ئەرەب مۇشرىكلىرى دەسلەپتە قۇرئاننى مۇھەممەدنىڭ سۆزى دەپ دەۋا قىلغان بولسا، ئۇلار قۇرئاننىڭ كەسكىن مۇنازىرىسى ئالدىدا يېڭىلگەن ۋە ئۇنىڭغا ھەيران قالغىنىدىن كېيىن، قۇرئاننى سېھىر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بولسا سېھىرگەر دەپ دەۋا قىلىشتى. چۈنكى ئۇلار شۇ ۋاقىتتا، قۇرئاننىڭ راستىنلا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ئەمەسلىكىگە جەزم قىلغان ئىدى. ئەرەبلەرنىڭ قۇرئاننى سېھىر دېگەنلىكىنىڭ سەۋەبىمۇ، قۇرئاننىڭ ئىنسانلارغا تونۇشلۇق بولغان بىرەر ئەدەبىي ئۇسلۇبقا ئوخشىمايدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ تەسىر كۈچىنىڭ زورلىقىدىن ئىدى. قۇرئاننىڭ ئايەتلىرى، ئەرەبلەر ئادەتتە قوللىنىۋاتقان ئەرەب ھەرپلىرى ا، ب ، ت، ج ۋە باشقىلاردىن تەركىبلەنگەن تۇرۇپ، ئەرەبلەرنىڭ مۇشۇ قۇرئان ئايەتلىرىگە ئوخشايدىغان ئون ئايەتنى ئوتتۇرىغا چىقىرالمىغانلىقىدىكى سەۋەبمۇ شۈبھىسىزكى، قۇرئاننىڭ ئاللاھ سۆزى ئىكەنلىكى ئىدى.

سىز بىرەر بەدىئىي ئەسەرنى دەسلەپ ئوقۇغىنىڭىزدا، ئۇنىڭ سېھرىي كۈچى سىزنى ئۆزىگە جەلب قىلىدۇ، ئۇنى تويماي ئوقۇيسىز. ئەمما ئۇنى قايتىلاپ ئوقۇغىنىڭىزدا سىزدىكى ھاياجان يوقىلىدۇ، سىزگە بىرەر يېڭىلىق ھېس قىلىنمىغانلىقتىن، ئۇنى قايتىلاپ ئوقۇشتىن زېرىكىش ھېس قىلىسىز. ھالبۇكى قۇرئاندا بۇنداق خۇسۇسىيەتلەر يوق. ئەكسىچە، سىز قۇرئاننى قانچىلىك كۆپ قايتىلاپ ئوقۇغانسېرى ئۇنىڭ جازىبىيىتى شۇنچىلىك ئاشىدۇ، ئۇنى تويماي ئوقۇيسىز. ئۇنىڭ ھۇزۇر - ھالاۋىتى سىزنى زوقلاندۇرىدۇ. ئەينى ئايەت ياكى سۈرىنى ھەر قېتىم قايتا ئوقۇغىنىڭىزدا سىزگە يېڭى - يېڭى مەنە ۋە ھېسلارنى بېرىدۇ. بەش ۋاخ ناماز ئوقۇيدىغان ئادەم فاتىھە سۈرىسىنى ئاز دېگەندە كۈندە 32 قېتىم ئوقۇيدۇ. بۇنىڭدىن ھېچقانداق زېرىكىش ياكى مالاللىق ھېس قىلمايدۇ. ئەكسىچە، قۇرئاننىڭ كۆڭۈللەرگە ھۇزۇر - ھالاۋەت بېرىش نىسبىتى ئاشىدۇ. بۇ ھۇزۇر - ھالاۋەتنى قۇرئاننىڭ مەنىسىنى بىلىدىغانلارلا ئەمەس، بەلكى ئېلىپبەنىڭ چومىقىنى بىلمەيدىغان مۇسۇلمان كىشىمۇ - ئەگەر ئىخلاسى بولسا - ئەلۋەتتە تېتىيالايدۇ.

3 - قۇرئاننىڭ غەيبلەردىن خەۋەر بېرىشتىكى راستچىللىقى

قۇرئان كەرىمدە خەۋەر بېرىلگەن نۇرغۇن ئىشلار ئەمەلىيەتتە مەيدانغا كەلگەن. مەسىلەن: دۇنيانىڭ شۇ ۋاقىتتىكى ئىككى چوڭ ئىمپېراتورلىرى بولغان رىملىقلار بىلەن ئىرانلىقلار ئوتتۇرىسىدا قاتتىق ئۇرۇش بولۇپ، ئىرانلىقلار رىملىقلارنى يەڭگەندىن كېيىن، ئەرەب مۇشرىكلىرى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭمۇ رىملىقلارغا ئوخشاش مەغلۇبىيەت بولىدىغانلىقىنى سۆزلەشكە باشلايدۇ. بۇ ئەھۋال مۇسۇلمانلارنى غەمكىن قىلىدۇ. چۈنكى ئىرانلىقلار ئەرەبلەرگە ئوخشاش بۇددىست، رىملىقلار ساماۋىي دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان خرىستىئانلار ئىدى. بۇۋاقىتتا قۇرئان رىملىقلارنىڭ كېيىنكى غەلىبىسىدىن خەۋەر بېرىپ:

[غُلِبَتِ الرُّومُ (2) فِي أَدْنَى الْأَرْضِ وَهُم مِّن بَعْدِ غَلَبِهِمْ سَيَغْلِبُونَ (3) فِي بِضْعِ سِنِينَ لِلَّهِ الْأَمْرُ مِن قَبْلُ وَمِن بَعْدُ وَيَوْمَئِذٍ يَفْرَحُ الْمُؤْمِنُونَ (4) بِنَصْرِ اللَّهِ يَنصُرُ مَن يَشَاءُ وَهُوَ الْعَزِيزُ الرَّحِيمُ (5)]

«رىملىقلار يېقىن بىر جايدا(پەلەستىندە) يېڭىلدى. ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن بىر قانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ. ئىلگىرى ۋە كېيىن ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر، بۇ كۈندە

مۆمىنلەر ئاللاھنىڭ بەرگەن ياردىمى بىلەن خۇشال بولىدۇ. ئاللاھ خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىدۇ» [رۇم سۈرىسى 2ـ5ـ ئايەتلەر]. ئارىدىن تولۇق 7 يىل ئۆتكەندىن كېيىن رىملىقلار ئىرانلىقلارنى يېڭىدۇ.

مۇشرىك ئەرەبلەر بىلەن يەھۇدىيلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى يوق قىلىش ئۈچۈن تۈرلۈك چارىلەرنى قوللىنىدۇ، كۆپ قېتىم سۇيىقەستلەرنى پىلانلايدۇ. شۇۋاقىتتا قۇرئان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۈشمەنلىرىنىڭ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى ئېلان قىلىپ:

[يُرِيدُونَ أَن يَخْرُجُواْ مِنَ النَّارِ وَمَا هُم بِخَارِجِينَ مِنْهَا وَلَهُمْ عَذَابٌ مُّقِيمٌ (37)]

«ئى پەيغەمبەر! پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا چۈشۈرۈلگەن ئەھكاملارنىڭ ھەممىسىنى يەتكۈزگىن، ئەگەر تولۇق يەتكۈزمىسەڭ ئاللاھ تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئادا قىلمىغان بولىسەن. ئاللاھ سېنى كىشىلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلايدۇ» [مائىدە سۈرىسى 37 ـ ئايەت] دېيىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى قوغدايدىغانلىقىنى ۋەدە قىلىدۇ. بۇ ئايەت چۈشكەن ھامان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ قوغدىغۇچىلىرىغا: «ئەي خالايىق! بىزدىن يىراق تۇرۇڭلار، بىزنى ئاللاھ ئۆزى قوغدايدۇ» دەپ ئېلان قىلىدۇ ۋە ئەمەلىيەتتە سۇيىقەستلەردىن ئامان قالىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلىرى مەككىنى مۇشرىكلەرنىڭ چاڭگىلىدىن ئازات قىلىشنى تولىمۇ ئارزۇ قىلاتتى. قۇرئان ئۇلارغا خۇشخەۋەر بېرىپ:

[لَقَدْ صَدَقَ اللَّهُ رَسُولَهُ الرُّؤْيَا بِالْحَقِّ لَتَدْخُلُنَّ الْمَسْجِدَ الْحَرَامَ إِن شَاء اللَّهُ آمِنِينَ مُحَلِّقِينَ رُؤُوسَكُمْ وَمُقَصِّرِينَ لَا تَخَافُونَ فَعَلِمَ مَا لَمْ تَعْلَمُوا فَجَعَلَ مِن دُونِ ذَلِكَ فَتْحًا قَرِيبًا (27)]

«ئى مۇھەممەد! سەن ساھابىلىرىڭ ئاللاھ خالىسا دۈشمەندىن خاتىرجەم بولغان ھالدا، (بەزىلىرىڭلار) باشلىرىڭلارنى چۈشۈرگەن ۋە (بەزىلىرىڭلار)قىرقىغان ھالدا قورقماي چوقۇم مەسجىدى ھەرەمگە كىرىسىلەر» [فەتھ سۈرىسى 27ـ ئايەت]دەيدۇ ۋە ئارىدىن ئۇزۇن ۋاقىت ئۆتمەيلا ئىسلام قوشۇنى مەككىنى تىنچلىق بىلەن پەتھى قىلىدۇ. ئاللاھ قۇرئاننى ئۆزى ساقلايدىغانلىقىغا ۋەدە قىلىپ:

[إِنَّا نَحْنُ نَزَّلْنَا الذِّكْرَ وَإِنَّا لَهُ لَحَافِظُونَ (9)]

«قۇرئاننى بىز چۈشۈردۇق، بىز ئۇنى چوقۇم قوغدايمىز» [ھىجر سۈرىسى 9 ـ ئايەت] دېگەنىدى. قۇرئاننىڭ دۇنياغا كەلگىنىگە 14 ئەسىر ئۆتكەن بولسىمۇ، قۇرئان ھازىرغىچە بىرەر ھەرپ چاغلىق ئۆزگەرتىلمەستىن، شۇ ۋاقىتتىكى ھالىتى بويىچە داۋام قىلىپ كەلگەنلىكى قۇرئاننىڭ ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. قۇرئاننىڭ مۆندىن باشقا غەيبتىن بەرگەن ۋە ئەمەلىيەتتە مەيدانغا چىققان خەۋەرلىرى ئىنتايىن كۆپتۇر.

4 ـ قۇرئاننىڭ ئوقۇش ۋە يېزىشنى ئۆگەنمىگەن بىر ئۇممى پەيغەمبەرگە چۈشۈرۈلگەنلىكى.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆمرى ئىچىدە ھېچ ئوقۇمىغان، بۇ سەۋەبتىن ئوقۇش ۋە يېزىشنى ئۆگەنمىگەن بىر زات ئىدى. ئۇنىڭغا چۈشكەن قۇرئاندا، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇممەتلەرنىڭ ۋەقەلىكلىرى ھەتتا تارىخ يۈزىدە ھېچ ئىزى قالمىغان قەدىمىي مىللەتلەرنىڭمۇ كەچۈرمىشلىرى، ئېتىقادلىرى ۋە ئاقىۋەتلىرى تەپسىلىي بايان قىلىنغان. يوقىرىقى مىللەتلەرنىڭ

قىسسىلىرىنى بىر ئۆمۈر ئىزدەنگەن تارىخشۇناسلارنىڭ يۇزدىن بىرى بىلەتتى ياكى بىلمەيتتى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بۇ قىسسىلەرنى قۇرئاننىڭ ھېكايە قىلىشى بويىچە بايان قىلىپ بەرگەندىن كېيىن، مەزكۇر قىسسىلەر ئەھلى كىتاب (يەھۇدىي، خىرىستىئان) ئالىملىرىنىڭ قولىدىكى ساماۋىي كىتابلارنىڭ قىسسىلىرى بىلەن ئوخشاش چىققان. بۇ سەۋەبتىنمۇ شۇ زامانلاردا ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان ئالىملىرى كۆپ بولغان.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدەك ئوقۇش ۋە يېزىشنى بىلمەيدىغان بىر ئادەمنىڭ يۇقىرىقى قىسسىلەرنى شۇ ھەقىقەتتى بىلەن بايان قىلىپ بېرەلىشى مۇمكىن ئەمەس. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، قۇرئان ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىدە ھېچ شەك يوق!

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاندىن باشقا مۆجىزىلىرى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاندىن باشقا كۆپلىگەن مۆجىزىلىرى مەدانغا كەلگەن.

1. ئاينىڭ يېرىلىشى

مۇشرىك ئەرەبلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا «ئەگەر سەن راستىنلا پەيغەمبەر بولىدىغان بولساڭ، ئاينى ئىككىگە بۆلۈپ بېرەلەيسەن» دېگەندە، ئاللاھ تائالا ئاينى ئىككىگە بۆلۈپ كۆرسىتىپ بەرگەن. بۇ ۋەقەلىكنى شۇ ۋاقىتتىكى مۇسۇلمان، كاپىر ھەممىسى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆرگەنلىكىنى مەشھۇر ساھابىلاردىن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئىبنى مەسئۇد، ئىبنى ئۆمەر، ئىبنى ئابباس، ئەنەس ۋە باشقىلار سۆزلىگەن. ئىمام بۇخارىي «سەھىھۇلبۇخارىي» ناملىق شانلىق ئەسىرىدە بۇ ۋەقەلىكنىڭ يۈز بەرگەنلىكىنى تۇرلۇك دەلىللەر بىلەن ئىسپاتلىغان. ئاللاھ تائالا بۇ ۋەقەلىك توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[اقْتَرَبَتِ السَّاعَةُ وَانشَقَّ الْقَمَرُ (1) وَإِن يَرَوْا آيَةً يُعْرِضُوا وَيَقُولُوا سِحْرٌ مُّسْتَمِرٌّ (2)]

« قىيامەت يېقىنلاشتى، ئاي يېرىلدى، (قۇرەيش كۇففارلىرى بىرەر مۆجىزىنى كۆرسىلا (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈپ، بۇ "داۋاملاشقۇچى سېھىر"دېيىشىدۇ» [قەمەر سۈرىسى1 ـ 2 ـ ئايەتلەر].

7212/4332 ـ وفي أخرى: قال خمسٌ قد مضينَ: الدخانُ، واللزامُ، والرومُ، والبطشةُ، والقمرُ* مسلم (2798) 41.

7212/4332 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: تۇتۇن، رۇمنىڭ غەلىبىسى، ئاينىڭ ئىككىگە بۆلۈنۈشى، قاتتىق تۇتۇش ۋە قۇتۇلغىلى بولمايدىغان ئازاب قاتارلىق بەش تۇرلۇك ئالامەت مەيدانغا كېلىپ بولدى. (بۇخارى: 4767)

8529/5202 ـ أنسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أنَّ أهلَ مكةَ سألوا النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أن يريهُم آيةً، فأراهم انشقاق القمر* البخاري (3637)، مسلم (2802).

8529/5202 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەككە مۇشرىكلىرى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئۆزلىرىگە بىر مۆجىزە كۆرسىتىشنى تەلەپ قىلغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا ئاينىڭ يېرىلىشىنى كۆرسەتتى. (بۇخارى: 3637)

2ـ ئىسرا ـ مىراج

ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بىر كېچىدىلا مەككىدىكى مەسجىدى ھەرەمدىن پەلەستىندىكى مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ بارغان. بۇ ۋەقە «ئىسرا» يەنى (كېچىدە يۈرۈش) دەپ ئاتالغان. يەنە شۇ كېچىدە ئۇنى يەتتىنچى ئاسمانغىچە ئېلىپ چىققان، شۇ جايدا ئۇنىڭغا ۋە ئۇممەتلىرىگە بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلغان. بۇ ۋەقە «مىراج» يەنى (ئۆرلەش) دەپ ئاتالغان. بەش ۋاخ نامازنىڭ «مۇسۇلماننىڭ مىراجى» دەپ ئاتالغانلىقىمۇ بۇ سەۋەبتىن ـ ئۇنىڭ مىراج كېچىسى يەتتىنچى ئاسماندا پەرز قىلىنغانلىقى سەۋەبتىن ـ ئىدى. ئاللاھ بۇ ۋەقەلىكنى قۇرئاندا مۇنداق بايان قىلىدۇ:

[سُبْحَانَ الَّذِي أَسْرَى بِعَبْدِهِ لَيْلاً مِّنَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ إِلَى الْمَسْجِدِ الأَقْصَى الَّذِي بَارَكْنَا حَوْلَهُ لِنُرِيَهُ مِنْ آيَاتِنَا إِنَّهُ هُوَ السَّمِيعُ البَصِيرُ (1)]

«بىر كېچىدە، ئۇنىڭغا قۇدرىتىمىزنىڭ دەلىللىرىنى كۆرسىتەيلى دەپ، بەندىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى مەسجىدى ھەرەمدىن ئەتراپىنى بەرىكەتلىك قىلغان مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلگەن ئاللاھ (بارچە نۇقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇر. ھەقىقەتەن ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر. ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر»[ئىسرا سۈرىسى 1ـ ئايەت]. ئاللاھ مىراج توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[ذُو مِرَّةٍ فَاسْتَوَى (6) وَهُوَ بِالْأُفُقِ الْأَعْلَى (7) ثُمَّ دَنَا فَتَدَلَّى (8) كَانَ قَابَ قَوْسَيْنِ أَوْ أَدْنَى (9) فَأَوْحَى إِلَى عَبْدِهِ مَا أَوْحَى (10) مَا كَذَبَ الْفُؤَادُ مَا رَأَى (11)]

« ئۇنىڭ (يەنى جىبرائىلنىڭ) كۆرۈنۈشى چىرايلىق بولۇپ، يۇقىرى ئۇپۇقتا تۇردى. ئاندىن ئۇ ئاستا ـ ئاستا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) يېقىنلىشىپ تۆۋەنگە ساڭگىلىدى. ئۇ (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئىككى ياچاق مىقدارى ياكى ئۇنىڭدىن يېقىنراق يېقىنلاشتى. ئاللاھ بەندىسىگە (جىبرائىل ئارقىلىق تېگىشلىك) ۋەھيىلەرنى ۋەھيى قىلدى. ئۇنىڭ كۆرگىنىنى دىلى ئىنكار قىلمىدى (يەنى راست كۆردى)» [نەجم سۈرىسى 6 ـ11 ـ ئايەتلەر]

3 ـ بوران ۋە كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان قوشۇننىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ياردەم قىلغانلىقى.

مەككە مۇشرىكلىرى بارلىق ئىتتىپاقداشلىرى بىلەن بىرلىكتە، ئىنتايىن زور قوشۇن تەييارلاپ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىگە بېسىپ كەلگەندە، مۇسۇلمانلار مەدىنىنى مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن، ئۆزلىرى ئۇنىڭ ئەتراپىغا كولىغان خەندەكنىڭ بىر تەرىپىدە، مۇشرىك قوشۇنلىرى ئۇنىڭ قارشى تەرىپىدە تۇراتتى. تۇساتتىن قاتتىق بوران چىقىشى بىلەن مۇشرىك قوشۇنلىرىنىڭ چېدىرلىرى، سۇلىرى، ئات ـ ئۇلاقلىرى ئەجەللىك ۋەيرانچىلىققا ئۇچرايدۇ. مۇشرىك قوشۇنلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئاللاھ ئەۋەتكەن نامەلۇم قوشۇن تەرىپىدىن ئۆلتۈرىلىدۇ. قالغانلىرى قاچىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلىرى بولسا غەلىبە قىلىدۇ. ئاللاھ بۇ ۋەقەلىكنى مۇسۇلمانلارغا ئەسلىتىپ مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اذْكُرُوا نِعْمَةَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ جَاءَتْكُمْ جُنُودٌ فَأَرْسَلْنَا عَلَيْهِمْ رِيحًا وَجُنُودًا لَّمْ تَرَوْهَا وَكَانَ اللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرًا (9)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھنىڭ سىلەرگە قىلغان نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا ئۈستۈڭلارغا (كۇففارلاردىن ئۇيۇشقان ئۇرۇشچى) قوشۇن كەلگەن ئىدى. بىز ئۇلارغا قارشى بوران ۋە سىلەرگە

كۆرۈنمەيدىغان قوشۇن (پەرىشتىلەرنى) ئەۋەتتۇق. ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر» [ئەھزاب سۈرىسى 9 ـ ئايەت].

4 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىجرەت ئەسناسىدا ئۇنىڭغا پەرىشتىلەرنىڭ ياردەم قىلغانلىقى.

مەككە مۇشرىكلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئۇنىڭ ياتقان ئۆيىگە كىرىدۇ. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەمراھى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئاللىقاچان مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقىپ بولغان ئىدى. قۇرەيش كاتتىلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆلۈك ياكى تىرىك تۇتۇپ كەلگەن ئادەمگە 100 تۆگە مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى ئېلان قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ سەھرا يولباشچىلىرى 100 تۆگىگە ئىگە بولۇشنىڭ مەستانىلىكىدە، بۇ ئىككىسىنى قوغلاشقا كىرىشىدۇ. مەشھۇر سەھرا يولباشچىسى سۇراقە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەمراھى ئەبۇبەكرىنىڭ يوشۇرۇنۇۋالغان غاردىن چىققىنىنى كۆرۈپ ئارقىسىدىن قوغلايدۇ. سۇراقە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يېقىنلىشىشى بىلەن ئېتىنىڭ ئىككى پۇتى قۇرسىقىغىچە قۇمغا پېتىپ قالىدۇ. ئاللاھ بۇ قىسسىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

[إِلاَّ تَنصُرُوهُ فَقَدْ نَصَرَهُ اللّهُ إِذْ أَخْرَجَهُ الَّذِينَ كَفَرُواْ ثَانِيَ اثْنَيْنِ إِذْ هُمَا فِي الْغَارِ إِذْ يَقُولُ لِصَاحِبِهِ لاَ تَحْزَنْ إِنَّ اللّهَ مَعَنَا فَأَنزَلَ اللّهُ سَكِينَتَهُ عَلَيْهِ وَأَيَّدَهُ بِجُنُودٍ لَّمْ تَرَوْهَا وَجَعَلَ كَلِمَةَ الَّذِينَ كَفَرُواْ السُّفْلَى وَكَلِمَةُ اللّهِ هِيَ الْعُلْيَا وَاللّهُ عَزِيزٌ حَكِيمٌ (40)]

«ئەگەر سىلەر ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم قىلمىساڭلار (ئاللاھ ياردەم قىلىدۇ)، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا ياردەم قىلغان ئىدى. ئۆز ۋاقتىدا كاپىرلار ئۇنى (مەككىدىن) قوغلاپ چىقارغان ئىدى. ئۇنىڭغا بىر كىشى (ئەبۇبەكرى)ھەمراھ ئىدى. ئەينى زاماندا ئۇ ئىككىسى غاردا ئىدى. (رەسۇلۇللاھ) ھەمراھىغا "غەم قىلما، ئاللاھ چوقۇم بىز بىلەن بىللە "دەيتتى. ئاللاھ پەيغەمبىرىگە خاتىرجەملىك بېغىشلىدى. ئۇنىڭغا (پەرىشتىلەردىن بولغان)قوشۇنلار بىلەن مەدەت بەردى. ئۇلارنى سىلەر كۆرمىدىڭلار» [تەۋبە سۈرىسى 40 ـ ئايەت].

5 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن سۇ چىققانلىقى.

8496/5176 ـ إياس بن سلمة عن أبيه، قال: خرجنا مع رسول الله صلى الله عليه وسلم في غزوة. فأصابنا جهد. حتى هممنا أن ننحر بعض ظهرنا. فأمر نبي الله صلى الله عليه وسلم فجمعنا مزاودنا. فبسطنا له نطعا. فاجتمع زاد القوم على النطع. قال: فتطاولت لأحرزه كم هو؟ فحزرته كربضة العنز. ونحن أربع عشرة مائة. قال: فأكلنا حتى شبعنا جميعا. ثم حشونا جربنا. فقال نبي الله صلى الله عليه وسلم (فهل من وضوء؟) قال: فجاء رجل بإداوة له، فيها نطفة. فأفرغها في قدح. فتوضأنا كلنا. ندغفقه دغفقة*

8496/5176 ـ ئىياس ئىبنى سەلەمەنىڭ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر غازاتقا چىقتۇق. ھاردۇق يېتىپ، قورسىقىمىز ئېچىپ كەتكەچكە، تۆگىلىرىمىزنى سويماقچى بولدۇق لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق

قاچىلىرىمىزنى بىر يەرگە يىغىشقا بۇيرۇدى. قاچىلىرىمىزنى يىغقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر داستىخان سېلىپ بەردۇق. ئاندىن ھەممىمىزنىڭ ئوزۇق تۈلۈكى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدىكى) داستىخانغا تۆكۈلدى. قانچىلىك ئوزۇق تۈلۈك يىغىلغانلىقىنى كۆرۈپ بېقىش ئۈچۈن بويىنۇمنى سوزۇپ قارىدىم ۋە ياتقان قويچىلىك بارلىقىنى تەخمىن قىلدىم. بىز جەمئىي 114 كىشى ئىدۇق. ھەممىمىز تائامدىن تويغۇچە يېگەندىن سىرت، قاچىلىرىمىزنىمۇ لىق تولدۇرۇۋالدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: تاھارەتكە سۇ بارمۇ؟ دەپ سورىدى. بىرەيلەن ئازراق سۇ بار بىر ئۇرىقنى كۆتۈرۈپ كەلگەنىدى، ئۇنىڭدىكى سۇنى بىر قاچىغا تۆكۈپ، ھەممىمىز كەڭ تاشا تاھارەت ئالدۇق. (مۇسلىم: 1729)

بۇ مۆجىزىنىڭ مۇندىن باشقىمۇ ھەرخىل مۇناسىۋەتلەردە كۆپ قېتىم تەكرارلانغانلىقى توغرىلىق باشقا ھەدىسلارمۇ بار.

6 ـ ئازغىنە تاماقنىڭ كۆپ كىشىنى تويغۇزغانلىقى

مەدىنىدە خەندەك كولاش پائالىيىتىگە قاتناشقان ساھابىلارنىڭ بىردەك رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ:

8499/5178 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: لما حُفر الخندقُ رأيتُ بالنبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خمصًا، فانكفأتُ إلى امرأتي فقلتُ: هل عندك من شيءٍ؟ فإنِّي رأيتُ بالنبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خمصًا، فأخرجتْ إليَّ جرابًا فيه صاعٌ من شعيرٍ، ولنا بهيمةٌ داجنٌ فذبحتُها وطحنَتْ، ففرغت إلى فراغي، وقطعتُها في برمتها، ثم وليتُ إلى النبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فقالت: لا تفضحني برسولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ومن معه، فجئتهُ فساررتهُ، فقلتُ: يا رسولَ الله ذبحنا بهيمةً لنا وطحنت صاعًا من شعيرٍ كان عندنا، فتعالَ أنتَ ونفرٌ معكَ، فصاحَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، وقالَ: ((يا أهلَ الخندقِ إن جابرا قد صنع سؤرًا فحيهلا بكم))، فقال صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((لا تنزلنَّ برمتكم ولا تخبزنَّ عجينكم حتى أجيء)) فجئتُ وجاءَ يقدمُ الناسَ حتى جئتُ امرأتي، فقالت: بك وبكَ، فقلتُ قد فعلتُ الذي قلتِ، فأخرجتُ عجيننا فبصق فيه وباركَ، ثم عمدَ إلى برمتنا فبصق وباركَ، ثمَّ قال: ((ادعى خابزةً فلتخبز معكِ، واقدحي من برمتك ولا تنزلوها)). وهم ألفٌ، فأقسمُ بالله لأكلوا حتى تركوا وانحرفوا وإن برمتنا لتغطُّ كما هي، وإن عجيننا ليخبز كما هو* البخاري (4102) مسلم (2039).

8499/5178 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: خەندەك كولانغان چاغدا، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقى ئىچىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، ئايالىمنىڭ يېنىغا كېلىپ: يېنىڭدا يېگۈدەك نەرسەڭ بارمۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقى قاتتىق ئىچىپ كېتىپتۇ، دېۋىدىم، ئۇ بىر سا ئارپا بار تۇلۇمنى ئېلىپ چىقتى. ئۆيىمىزدە باققان بىر پاقلان بار ئىدى، ئۇنى سويدۇم. ئايالىم ئارپىنى تارتتى. مەن پاقلاننى سويۇپ بولغىچە، ئايالىممۇ ئارپىنى تارتىپ بولدى. ئاندىن گۆشنى پارچىلاپ قازانغا سېلىۋېتىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ماڭغانىدىم، ئايالىم: (بۇنچە ئاز تائامغا) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە كۆپ مېھمان باشلاپ كېلىپ، مېنى رەسۋا قىلمىغىن!

دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، قۇلىقىغا: ئى رەسۇلۇللاھ! بىر پاقلىنىمىز بار ئىدى، شۇنى سويۇپ، ئازراق ئارپىنى تارتىپ تەييارلاپ قويدۇق. بىر قانچە ئادەمنى باشلاپ بېرىپ، داستىخىنىمىزغا داخىل بولغان بولساڭ، دەپ پىچىرلىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ ھامان: ئەي خەندەك ئەھلى! جابىر بىزگە تائام تەييارلاپتۇ، يۈرۈڭلار، بېرىپ كېلەيلى، دەپ توۋلىدى. ئاندىن ماڭا: مەن بارغىچە قازىنىڭلارنى ئوچاقتىن چۈشۈرۈۋەتمەڭلار، خېمىردىمۇ نان ياقماي تۇرۇڭلار! دېدى. مەن ئۆلاردىن بۇرۇن ئۆيگە بېرىپ بولدۇم. ئايالىم ئۆيگە كېلىۋاتقان ئادەمنىڭ كۆپلۈكىنى كۆرۈپ: اللە جاجاڭنى بەرسۇن، اللە سېنى ئۇنداق قىلسۇن، مۇنداق قىلسۇن! دەپ قاخشاپ كەتتى. ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سەن دېگەندەك دېگەنىدىم، دېدىم. ئايالىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خېمىرنى ئەچىقىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خېمىرغا سۈپلەپ، بەرىكەتلىك بولۇشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى. ئاندىن قازانغا سۈپلەپ، گۆشنىڭمۇ بەرىكەتلىك بولۇشىغا دۇئا قىلدى. ئاندىن: نان ياقىدىغان ئايالدىن بىرنى چاقىرغىن، ماڭا ياردەملىشىپ نان ياقسۇن. قازاندىن شورپىنى ئۇسسۇپىرىڭلار، ئەمما قازاننى ئوچاقتىن ئېلىۋەتمەڭلار! دېدى. مىڭغا يېقىن ئادەم كەلگەنىدى، اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ھەممەيلەن (گۆش بىلەن شورپىدىن) تويغۇدەك يەپ ئىچكەن بولسىمۇ، قازاندىكى شورپا بۇرۇنقىدەكلا تۇراتتى. شۇنچە كۆپ نان ياققان بولساقمۇ، خېمىرمۇ يەنىلا شۇ پېتى تۇراتتى. (بۇخارى: 4102)

7 ـ ياغاچنىڭ يىغلىغانلىقى

8476/5159 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أنَّ امرأةً من الأنصار قالت للنبيّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ألا أجعلُ لك شيئًا تقعدُ عليه؟ فإن لي غلامًا نجارًا، قال: ((إن شئت))، فعملت له المنبر، فلما كان يومُ الجمعةِ قعد صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ على المنبر الذي صُنِعَ، فخطب، فصاحت النخلةُ التي كان يخطبُ عندها حتى كادت تنشقُّ* البخاري (2095)

8476/5159 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەنسارىلاردىن بىر ئايال: ئى رەسۇلۇللاھ ! مېنىڭ بىر ياغاچچىم بار. خالىساڭ، ساڭا ئولتۇرىدىغان بىر نەرسە ياساپ بەرسۇن، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەيلى، ئېيتقىنىڭدەك بولسۇن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنبەر ياسىتىپ بەردى. جۈمە كۈنى بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ مۇنبەردە ئولتۇرغان ئىدى، (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ئىلگىرى يېنىدا تۇرۇپ خۇتبە سۆزلەيدىغان خورما ياغىچى شۇنداق قاتتىق ئاۋاز چىقاردىكى، يېرىلىپ كەتكىلى تاس قالدى. (بۇخارى: 2095)

8 ـ قەتادەنىڭ كۆزىنىڭ شىپا تاپقانلىقى

قەتادە ئىسىملىك بىر ساھابىنىڭ ئۇھۇد غازىتىدا يارىدارلىنىپ بىر كۆزى قۇيۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ قۇيۇلۇپ كەتكەن كۆزىنى مۇبارەك قولى بىلەن تۇتۇپ ئورنىغا سېلىپ قويۇشى بىلەن، ئۇنىڭ كۆزى خۇددى ھېچنەرسە بولمىغاندەكلا ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ "بۇ كۆزۈم يەنە بىر ساق كۆزۈمدىنمۇ بەكرەك كۆرىدىغان بۇپقالدى "دېگەنلىكىنى كۆپ ساھابىلار رىۋايەت قىلغان.

يۇقىرىقى مۆجىزىلەرنىڭ ھەر بىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر

بەھۇدە سۆزلەرنى ئاڭلىغاندا ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ يەنى قۇلاق سالماي: “بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈن، سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارمۇ ئۆزۈڭلار ئۈچۈن، سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن، بىز نادانلاردىن دوستلۇق تىلىمەيمىز ”دەيدۇ» [قەسەس سۈرىسى 52 ـ، 53ـ، 54 ـ ئايەتلەر].

5 ـ ئابدۇللا ئىبنى سالام

ئابدۇللا ئىبنى سالام ئۆز ۋاقتىدا مەدىنىدىكى يەھۇدىيلارنىڭ بۈيۈك ئۆلىماسى ۋە ھەممە ئېتىراپ قىلغان، خەلق ئىچىدە چوڭ ئىناۋەت تاپقان بىر كاتتا زات ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەندىن كېيىن، ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى سىناپ كۆرىدۇ، پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىنى تونۇپ يېتىدۇ ۋە مۇسۇلمان بولىدۇ. بىراق ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ۋاقتىنچە مەخپى تۇتۇشنى رەسۇلۇللاھتىن ئۆتىنىدۇ ۋە يەھۇدىيلارنىڭ ئۆزى توغرىلىق پىكرىنى ئاڭلاپ بېقىشنى ئىلتىماس قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارنى چاقىرىپ بىر جايغا توپلايدۇ ۋە ئابدۇللا ئىبنى سالام توغرىلىق نېمە دەيدىغانلىقلىرىنى سورايدۇ. ئابدۇللا ئىبنى سالام بۇ ۋاقىتتا ئۇلارغا يېقىن بىر جايدا يوشۇرۇنۇپ تۇراتتى. يەھۇدىيلار ئابدۇللا ئىبنى سالامنى تەرىپلەپ: «ئۇ بىزنىڭ يولباشچىمىز ۋە يولباشچىمىزنىڭ ئوغلى، ئۇ ئارىمىزدىكى بىردىنبىر دىنىي ئالىم كىشىمىز ۋە دىنىي ئالىمىمىزنىڭ ئوغلى» دېيىشىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ئابدۇللا ئىبنى سالام يوشۇرۇنغان يېرىدىن چىقىپ، ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىدۇ ۋە ئۇلارنى تەۋراتتا بېشارەت بېرىلگەن ئاخىر زامان پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشكە چاقىرىدۇ. بۇنى ئاڭلىغان يەھۇدىيلار غەزەپتىن چوقان سېلىشىپ كېتىدۇ ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىپ ھەقىقەتنى ئېتىراپ قىلىشتىن باش تارتىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ئاللاھ ئەرەبلەرگە خىتاب قىلىپ بۇ يەھۇدىي ئالىمى ھەققىدە تۆۋەندىكى ئايەتنى چۈشۈرىدۇ:

[قُلْ أَرَأَيْتُمْ إِن كَانَ مِنْ عِندِ اللَّهِ وَكَفَرْتُم بِهِ وَشَهِدَ شَاهِدٌ مِّن بَنِي إِسْرَائِيلَ عَلَى مِثْلِهِ فَآمَنَ وَاسْتَكْبَرْتُمْ إِنَّ اللَّهَ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الظَّالِمِينَ (10)]

«(ئى مۇھەممەد! مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، سىلەر ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! قۇرئان ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشكەن تۇرسا، سىلەر ئۇنىڭغا ئىشەنمىسەڭلار(ھالىڭلار قانداق بولماقچى؟) ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بىر گۇۋاھچى (ئابدۇللا ئىبنى سالام) قۇرئاننىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىپ ئىمان كەلتۈرسە، سىلەر تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئىماندىن باش تارتساڭلار (ھالىڭلار نېمە بولماقچى؟) شۈبھىسىزكى، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ» [ئەھقاف سۈرىسى 10 ـ ئايەت].

6 ـ سەلمان فارسىي

سەلمان فارسىي مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنىگە كەلگەنلىكىنى ئاڭلاپ، ئۇنى 3 تۈرلۈك ئۆزگىچىلىكى بىلەن سىناپ بېقىش مەقسىتىدە يولغا چىقىدۇ. بۇ ئۈچ تۈرلۈك ئۆزگىچىلىكنىڭ بىرىنچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سەدىقە يېمەيدىغانلىقى، ئىككىنچىسى ئۇنىڭ سوۋغىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقى، ئۈچىنچىسى ئىككى تارغىقى ئارىسىدىكى پەيغەمبەرلىك بەلگىسى ئىدى. سەلمان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئۆزگىچىلىكلىرىنى شام راھىبلىرىدىن ئاڭلىۋالغان ئىدى. سەلمان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى سىناش ئۈچۈن، بىر ئۇۋۇچ خورمىنى ئۇنىڭ يېنىغا ئېلىپ كېلىدۇ ۋە بۇ «سەدىقە» دەپ ئۇنىڭغا

سۇندۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام خورمىدىن ئۆزى بىرەر تالمۇ يېمەستىن يېنىدىكىلەرگە تارقىتىۋېتىدۇ. سەلمان يەنە بىر ئۇۋۇچ خورمىنى ئۇنىڭ يېنىغا ئېلىپ كېلىپ بۇ «ھەدىيە» دەيدۇ. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خورمىلارنى قوبۇل قىلىپ يەيدۇ. سەلمان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى تارغىقى ئارىسىدىكى پەيغەمبەرلىك بەلگىسىنى كۆرۈش ئۈچۈن پۇرسەت ئىزدەپ يۈرۈپ ئاخىرى ئۇنى كۆرىدۇ ۋە شۇ ھامان مۇسۇلمان بولىدۇ.

يۇقىرىقىلاردىن باشقىمۇ، زەيد، مۇھەيرەق ۋە باشقا كۆپلىگەن يەھۇدىي ئالىملىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتا بايان قىلىنغان سۈپەتلىرىگە ئاساسەن ئۇنى تەكشۈرۈش ۋە سىناپ كۆرۈش ئارقىلىق مۇسۇلمان بولغاندەك، ئىدرىس، ئەشرەف، سەمامە، ئەيمەن ۋە دۈرەيد قاتارلىق خىرىستىئان ئالىملىرىمۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىنجىللاردا تەرىپلەنگەن سۈپەتلىرىگە ئاساسلىنىپ ئۇنى تەكشۈرۈش ۋە سىناپ كۆرۈش نەتىجىسىدە مۇسۇلمان بولغان ئىدى.

ئاللاھ تائالا يۇقىرىقى يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان ئالىملىرىنىڭ قۇرئانغا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قارىتا تۇتقان ھەققانىي پوزىتسىيىسىنى ھەقىقەتكە ئەگەشمىگەنلەرنىڭ ئازغۇنلۇقىغا دەلىل ـ پاكىت قىلىپ كەلتۈردى:

[أَوَلَمْ يَكُن لَّهُمْ آيَةً أَن يَعْلَمَهُ عُلَمَاء بَنِي إِسْرَائِيلَ (197)]

«يەنى ئىسرائىل ئۆلىمالىرىنىڭ قۇرئاننى بىلىشى مۇشرىكلارغا (قۇرئاننىڭ راستىنلا ئاللاھ سۆزى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىل بولمامدۇ؟!» [شۇئەرا سۈرىسى 197ـ ئايەت]

[الَّذِينَ آتَيْنَاهُمُ الْكِتَابَ يَعْرِفُونَهُ كَمَا يَعْرِفُونَ أَبْنَاءهُمْ وَإِنَّ فَرِيقاً مِّنْهُمْ لَيَكْتُمُونَ الْحَقَّ وَهُمْ يَعْلَمُونَ (146)]

«بىز كىتاب بەرگەنلەر(يەنى يەھۇدىيلار بىلەن خىرىستىئانلار) ئۇنى(يەنى مۇھەممەدنى) ئۆز ئوغۇللىرىنى تونۇغاندەك تونۇيدۇ. ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى، شۈبھىسىزكى، ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرىدۇ» [بەقەر سۈرىسى 146 ـ ئايەت].

## ھازىرقى زامان ياۋروپالىق ئالىملارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام توغرىلىق ئېيتقانلىرى

1 ـ ئانى بىسنتو مۇنداق دەپ يازىدۇ: «ئەرەب مىللىتىنىڭ بۇ ئۇلۇغ پەيغەمبىرىنىڭ تەرجىمىھالى ۋە پەزىلىتىنى تەتقىق قىلغان ھەر قانداق كىشى بۇ ئالىيجاناب پەيغەمبەرگە ھۆرمەت قىلماي تۇرالمايدۇ. بۇ پەيغەمبەرنىڭ دىن تەشۋىقاتى ۋە تۇرمۇش جەريانىنى چۈشەنگەن كىشى مۇھەممەد ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن بىر ئۇلۇغ پەيغەمبەر ئىكەن، دەپ تونۇشى مۇمكىن. گەرچە مەن سىزگە ئېيتقان كۆپ ئىشلار نۇرغۇن كىشىلەرگە تونۇشلۇق بولسىمۇ، لېكىن مەن ھەر قېتىم ئۇنىڭ تارىخىنى قايتىلاپ ئوقۇغىنىمدا، بۇ ئالىيجاناب ئەرەب يولباشچىسىغا نىسبەتەن مېنىڭدە قايتىدىن ئەقىدە باغلاش ۋە ھۆرمەت بىلدۈرۈش ھېسسىياتى قوزغىلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلماي تۇرالمايمەن» [ئانى بىسنتونىڭ «مۇھەممەدنىڭ تەرجىمىھالى ۋە ئۇنىڭ دىنىي تەلىماتلىرى» ناملىق ئەسىرى 4 ـ بەت].

2 ـ رەمادېنى مۇنداق دەپ يازىدۇ: «ئەگەر نىشانى ئۇلۇغ، قوللانغان ۋاستىسى كىچىك،

لېكىن نەتىجىسى قالتىس بولۇش ئادەمنىڭ تۇغما قابىلىيىتىنى ئۆلچەيدىغان ئۇچ ئۆلچەم دېيىلسە، ئۇنداقتا ھازىرقى دۇنيادا كىممۇ مۇھەممەدتەك ئۇلۇغ كىشى بىلەن تەڭلىشەلىسۇن؟ ئەڭ ئاتاغلىق دەپ سانالغان شەخسلەرمۇ پەقەت قۇرال ـ جابدۇق، قانۇن ۋە ئىمپېرىيە يارىتالىدى. ئۇلارنىڭ ياراتقىنى پەقەتلا كۈچلۈك ماددىي ھوقۇق بولۇپ، بۇلار ھامان ئۆزلىرىنىڭ كۆز ئالدىدىلا تۈگەپ، ئۇنىڭدىن بىرەر ئەسەرمۇ قالمىدى. لېكىن بۇ كىشى(مۇھەممەد) ئارمىيە، قانۇن، ئىمپېرىيە، مىللەت ۋە پادىشاھلىقنى ئۆزگەرتىپلا قالماستىن، بەلكى شۇ چاغدىكى پۈتۈن دۇنيا ئاھالىسىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنى ئۆزگەرتەلىدى. بۇلا ئەمەس، ئۇ يەنە ئېتىقاد ۋە قەلبلەرنى ئۆزگەرتىۋەتتى. ئۇ غەلىبە ئالدىدا ئىنتايىن سەۋرچان بولدى. ئۇ ئۆزىنىڭ يۈكسەك ئىرادىسىنى بىرەر ئىمپېرىيە قۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى بىرلا ئېتىقادقا بېغىشلىدى. ئۇ بىركۈنمۇ توختىماستىن داۋاملىق ناماز ئوقۇدى. ئۇنىڭ ئاللاھ بىلەن ئېلىپ بارغان سىرلىق سۆھبەتلىرى، ۋاپاتى ۋە ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ داۋاملىق قولغا كەلتۈرگەن غەلىبىلىرى، مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇ ھەرگىزمۇ ئەلنى ئالداپ نام ـ ئابروي قازانغۇچى بولماستىن، ئەكسىچە بىر قەتئىي ئىرادىلىك ئېتىقادچى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ» [رەمادېنىينىڭ «تۈرك تارىخى» ناملىق ئەسىرى 276 ـ277 ـ بەتلەر].

3 ـ مېكىر. خ. ھارت «تارىختىكى تەسىرى ئەڭ زور 100 ئەرباب» ناملىق ئەسىرىنىڭ مۇقەددىمىسىگە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «مەن مۇھەممەدنى دۇنيادىكى تەسىرى ئەڭ زور ئەربابلار تىزىملىكىنىڭ ئەڭ بېشىغا قويۇشنى تاللىدىم. بۇنىڭغا بەزى كىتابخانلار ھەيران قېلىشى ۋە بەزىلەر بۇنى چۈشەنمەسلىكى مۇمكىن. بىراق ئۇ ھەقىقەتەن تارىختىكى دىن ۋە ھاكىمىيەت جەھەتتە تەڭلا ئاجايىپ نەتىجە ياراتقان بىردىنبىر ئۇلۇغ ئەرباتۇر» [مېكىر. خ. ھارتىنىڭ «تارىختىكى تەسىرى ئەڭ زور 100 ئەرباب» ناملىق ئەسىرى 33 ـ بەت].

كرېست ئارمىيىسى شەرققە تاجاۋۇز قىلغان زامانلاردا، خىلمۇ خىل يالغان سۆزلەر ئويدۇرۇپ چىقىرىلىپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا تۆھمەت چاپلانغان. ھازىردا بۇرۇنقى جەمئىيەت ئۆزگىرىپ، دىنغا نىسبەتەن كەڭچىلىك ۋە ئىدىيە ئەركىنلىكىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، غەرب ئالىملىرىنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى ۋە پەزىلىتى توغرىسىدىكى بايانلىرىدا غايەت زور ئۆزگىرىشلەر مەيدانغا كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى سەمىمىي ھەم ئوبيېكتىپ ھالدا چۈشىنىشكە ھەر قانداق بىر تىرىشچانلىق كۆرسەتكىنى يوق. غەرب مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالىيجاناب خىسلىتىنى، راستچىللىقنى، ئەمەلىيەتچانلىقنى ۋە قولغا كەلتۈرگەن ئۇلۇغۋار نەتىجىلىرىنى مەدھىيىلىگەن لېكىن ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن ئېتىراپ قىلمىغان. بۇ خىل ئۆز ـ ئۆزىگە زىت كېلىدىغان ئەھۋال كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ. شۈبھىسىزكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قارىتا پىسخىكا ھالىتىنى مۇھاكىمە قىلىپ، يەنە بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەندىلا ئاندىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى چوقۇم بايقايدۇ.

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇقچىلىقلىرى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاشلا ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى

بولغىنىنىڭ سىرتىدا، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ئېرىشكىنىدىن پەرقلىق بولغان ئىمتىيازلارغا ئېرىشكەن زاتتۇر:

1 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن ھەر بىرى ئۆزىنىڭ قەۋمىگىلا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن ئىدى. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتكۈل دۇنياغا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدى. ئالالاھ مۇنداق دەيدۇ:

| [وَمَا أَرْسَلْنَاكَ إِلَّا رَحْمَةً لِّلْعَالَمِينَ (107)] |
|---|

«ئى مۇھەممەد! سېنى بىز پۈتۈن جاھان ئەھلى ئۈچۈن پەقەت رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق» [ئەنبىيا سۈرىسى 107ـ ئايەت]،

| [تَبَارَكَ الَّذِي نَزَّلَ الْفُرْقَانَ عَلَى عَبْدِهِ لِيَكُونَ لِلْعَالَمِينَ نَذِيرًا (1)] |
|---|

«پۈتۈن جاھان ئەھلىنى ئالالاھنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى چۈشۈرگەن ئالالاھنىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر.» [فۇرقان سۈرىسى 1 ـ ئايەت].

2 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرى ئۇلارنىڭ ھايات ۋاقتىدىلا كۈچىنى كۆرسىتەلەيتتى. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئالەمدىن ئۆتۈشى بىلەن ئۇلارنىڭ مۆجىزىلىرىمۇ ئۇلار بىلەن بىرگە تۈگىشەتتى. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاسىسىنى ئەجدىھارغا ئايلاندۇرۇشى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغما كورنى ساقايتىشى قاتارلىق مۆجىزىلەر، مەزكۇر پەيغەمبەرلەرنىڭ قولىدىلا كۈچىنى كۆرسىتەلىگەن بولسىمۇ، ئۇلاردىن كېيىن كۆرۈلمىگىنىگە ئوخشاش. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ چوڭ مۆجىزىسى بولغان قۇرئان تا قىيامەتكىچە ئۆزىنىڭ مۆجىزىسىنى نامايان قىلغۇچى ۋە رەقىبلىرىگە ئۆزىنىڭ مۇنازىرىسىنى ئېلان قىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۆز ۋاقتىدىكى ئەرەبلەرنىڭ تالانتلىق ئەدىبلىرى قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىگە ئوخشاش بىرەر ئايەتنى مەيدانغا كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كەلگەنلىكلىرىنى ئېتىراپ قىلغان بولسا، ھازىرمۇ ئەھۋال شۇنداق، ھازىرغىچە ھېچكىم بىرەر ئايەتنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا چىقىرالىغىنى يوق.

3 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ شەرىئەتلىرى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن يېڭىلىنىپ كەلگەن بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى تا قىيامەتكىچە يېڭىلانمايدۇ ۋە ئۆزگەرتىلمەيدۇ. چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ!

4 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قىيامەت كۈنىدىكى چوڭ شاپائەتنىڭ ئىگىسىدۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ بۇ بۈيۈك ئىمتىيازدىن نېسىۋىسى يوق.

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتۇش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتۇش ـ ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ يولىغا ئىزچىل ئەگىشىش بىلەن بولىدۇ. پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلماستىن، ئۇنىڭغا ئەگەشمەستىن ئۇنى دوست تۇتىمەن دېگەنلىك، پەقەت قۇرۇق دەۋادىنلا ئىبارەت بىرنەرسىدۇر.

ئالالاھ مۇنداق دەيدۇ:

[مَّنْ يُطِعِ الرَّسُولَ فَقَدْ أَطَاعَ اللّهَ وَمَن تَوَلَّى فَمَا أَرْسَلْنَاكَ عَلَيْهِمْ حَفِيظًا (80)]

« كىمكى پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇ اﷲقا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ (چۈنكى پەيغەمبەر اﷲنىڭ ئەمرىنى يەتكۈزىدۇ). كىمكى (ئى مۇھەممەد!) سەندىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، (بىلگىنكى) بىز سېنى ئۇلارغا كۈزەتچى (يەنى ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى كۈزىتىپ، ئەمەللىرىگە قاراپ ھېساب ئالغۇچى) قىلىپ ئەۋەتمىدۇق » [نىسا سۈرىسى 80 ـ ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى، ئاللاھتىن باشقا ھەممىدىن ئارتۇق ياخشى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا چەكسىز ئىخلاس ۋە چوڭقۇر مۇھەببەت قىلىش، ئۇنى چىن قەلبتىن سۆيۈش ئارقىلىق دوست تۇتۇش كېرەك.

69/47 - أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((لَا يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى أَكُونَ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِنْ وَالِدِهِ وَوَلَدِهِ وَالنَّاسِ أَجْمَعِينَ))* رواه البخاري (15)، مسلم (44)، النسائي 8/114- 115

69/47 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر قانداق بىر كىشى مېنى ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسى، بالاۋاقىسى ۋە جىمى ئىنسانلاردىن ئارتۇق كۆرمىگۈچە ھەقىقىي مۇئمىن بولالمايدۇ. (بۇخارى: 15)

# تۇتىنچى باپ. روھىي ئالەملەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

## روھىي ئالەملەر دېگەن نېمە؟

روھىي ئالەملەر ـ ئىنسانلار ئىدراك قىلالمايدىغان غەيبىي ئالەملەر دېمەكتۇر. كائىناتتىكى شەيئىلەر ئىككى تۈرلۈكتۇر. ئۇلارنىڭ بىرى، ئىنساندىكى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلگىلى بولىدىغان شەيئىلەر بولۇپ، ئۇلار: ئادەم، ھايۋان، تاغ، دەريا، تېرىم، دەرەخ ۋە باشقا ھەر قانداق ماددىي شەيئىلەر، يەنە بىرى، ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلگىلى بولمايدىغان شەيئىلەر بولۇپ، ئۇلار: پەرىشتىلەر، جىنلار، شەيتانلار ۋە باشقىلار. بۇخىل شەيئىلەرنى ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى بىلەن ئىدراك قىلالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن، بۇلار غەيبىي ئالەملەر ياكى روھىي ئالەملەر، دەپ ئاتىلىدۇ. غەيبلەرنى پەقەت ئاللاھ ئۆزىلا بىلىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[قُل لَّا يَعْلَمُ مَن فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ الْغَيْبَ إِلَّا اللَّهُ وَمَا يَشْعُرُونَ أَيَّانَ يُبْعَثُونَ (65)]

« اﷲ تىن بۆلەك ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەر غەيبنى بىلمەيدۇ، ئۇلار(يەنى خالايىق) قاچان تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقلىرىنى بىلمەيدۇ »[نەمل سۈرىسى 65 ـ ئايەت].

بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك، ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى ئىشەنچلىك خەۋەرلەر ئارقىلىق بىلەلەيدۇ. مەسىلەن: ئامېرىكىنى كۆرمىگەن ئادەم ئامېرىكا دېگەن دۆلەتنىڭ بار ئىكەنلىكىنى ئاڭلاش ئارقىلىق، ئامېرىكىنىڭ بارلىقىدىن قەتئىي شەك قىلمىغىنىدەك، مۇسۇلمانلار غەيبىي ئالەملەرنى ھېسسىي ئەزالىرى بىلەن بىلەلمىگەن بولسىمۇ، قۇرئان ۋە ھەدىسلارنىڭ خەۋەرلىرى ئارقىلىق ئۇلارنىڭ بارلىقىنى بىلىدۇ ۋە ئىشىنىدۇ. غەيبلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ كامالىتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا غەيبكە

ئىشىنىشنى مۆمىنلەرنىڭ بىرىنچى سۈپىتى قىلىپ «ئۇلار غەيبكە ئىشەنگۈچىلەردۇر» دېيىش ئارقىلىق ئۇلارنى قۇرئانىنىڭ ئېتىداسىدىلا ماختايدۇ.

كائىناتتىكى ئاشكارا شەيئىلەرنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنى ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلىپ ۋە كۆرۈپ تۇرىدۇ. ئەمما ئۇلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى قىلىش ئارقىلىق بىلدۈرگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن غەيبكە ئىشىنىشنىڭ ئەھمىيىتى چوڭ. چۈنكى غەيبلەرگە ئىشىنىش ئاللاھنىڭ بەرگەن خەۋەرلىرىنى ھەق ۋە راست دەپ تەسدىق قىلغانلىقتۇر.

## پەرىشتىلەر ۋە ئۇلارغا ئىمان كەلتۈرۈش

پەرىشتىلەر ـ روھىي ئالەمدۇر. ئۇلار كۆرۈنمەيدىغان دۇنيانىڭ بىرقىسمى. ماھىيەت جەھەتتە، ئۇلاردا بىرەر نەرسە ئىستېمال قىلىش يوق ھەمدە ئۇخلاشقىمۇ موھتاج ئەمەس. ئۇلارنى ئەر ياكى ئايال دېيىلمەيدۇ. پەرىشتىلەردە، ئىنسان ۋە ھايۋانلاردا بولغىنىدەك، شەھۋانىيلىق يوقتۇر. پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بىرىدۇر. ئۇلارغا ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ آمِنُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِي نَزَّلَ عَلَى رَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِيَ أَنزَلَ مِن قَبْلُ وَمَن يَكْفُرْ بِاللّهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيدًا (136)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە ئاللاھ ئۇنىڭغا چۈشۈرگەن كىتابقا (يەنى قۇرئان) غا ۋە ئىلگىرى ئاللاھ چۈشۈرگەن كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن بۇرۇن نازىل قىلىنغان ساماۋىي كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ، قاتتىق ئازغان بولىدۇ» [نىسا سۈرىسى 136 ـ ئايەت].

ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنىڭ بارلىقى ھەقتۇر، ئۇلار ھەمىشە ئاللاھنىڭ تائەت ـ ئىبادىتى بىلەن مەشغۇل بولغۇچى ھۆرمەتلىك، ئىتائەتچان ۋە مەسۇم بەندىلەردۇر. ئاللاھ پەرىشتىلەرنى تەرىپلەپ مۇنداق دەيدۇ

[لَا يَسْبِقُونَهُ بِالْقَوْلِ وَهُم بِأَمْرِهِ يَعْمَلُونَ (27)]

«ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرى ھۆرمەتلىك بەندىلەردۇر، ئۇلار ئاللاھقا ئالدى بىلەن سۆز قىلىشقا پېتىنالمايدۇ» [ئەنبىيا سۈرىسى 27 ـ ئايەت].

پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 مەسىلىگە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش. چۈنكى، پەرىشتىلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق ئەقىدىلىرىدىن سانىلىدۇ.

2 ـ جىبرىئىل، ئىسرافىل، مىكائىل ۋە ئەزرائىللارغا ئوخشاش بىزلەرگە ئىسىملىرى مەلۇم بولغان پەرىشتىلەرگە تەپسىلىي، ئىسىملىرى بىزلەرگە مەلۇم بولمىغان جىمى پەرىشتىلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ جىبرائىلغا ئوخشاش بىزگە سۈپەتلىرى مەلۇم بولغان پەرىشتىلەرنىڭ سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە جىبرائىلنى ئەسلى سۈرىتىدە (600 قانىتى

بىلەن ئۆپۈقنى يورگىگەن ھالىتىدە) كۆرگەنلىكىنى بايان قىلغان. پەرىشتىلەر گاھىدا ئادەم سۈرىتىدىمۇ كۆرۈنىدۇ. ھەزرىتى مەريەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلىدىغانلىقىدىن بېشارەت بەرگەن پەرىشتىمۇ، ئەر كىشىنىڭ سۈرىتىدە كەلگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغىمۇ جىبرائىل ئەر كىشىنىڭ سۈرىتىدە بىر قانچە قېتىم كۆرۈنگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

4 ـ پەرىشتىلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىلىرى ۋە ئەمەللىرىدىن بىزگە مەلۇم بولغانلىرىغا ئىشىنىش. مەسىلەن: جىبرىئىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئاللاھ بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئوتتۇرىسىدا ئەلچىلىك قىلىش. ئەزرائىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئەجەلى توشقانلارنىڭ جانلىرىنى ئېلىش. مىكائىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن شاماللارنى قوزغاش ئارقىلىق بۇلۇتلارنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ، زېمىننىڭ ئاللاھ خالىغان جايلىرىغا يامغۇرلارنى ياغدۇرۇش. ئىسرافىلنىڭ ۋەزىپىسى، قىيامەت قايىم بولۇش ئالدىدا، بىرىنچى قېتىملىق سۈرگە پۈۋلەش ئارقىلىق بۇ دۇنيا ھاياتىنىڭ ئاخىرلاشقانلىقىنى ۋە ئاخىرەت ئالىمى باشلانغان كۈنىدە، ئىككىنچى قېتىملىق سۈرگە پۈۋلەش بىلەن ئىنسانلار تىرىلدۈرۈلۈشكە باشلىغانلىقىنى ئېلان قىلىشتۇر.

ئىنسانلار تۇپراقتىن يارىتىلغان بولسا، پەرىشتىلەر «نۇر» (يەنى يورۇقلۇق) دىن يارىتىلغان.

9183/5618 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – رفعته: ((خلقت الملائكة من نور، وخلق الجان من مارج من نار، وخلق آدم مما وصف لكم))* مسلم (2996).

9183/5618 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پەرىشتىلەر نۇردىن، جىنلار ئوتنىڭ يالقۇنىدىن، ئادەم بولسا سىلەرگە ئېيتىپ بېرىلگەن نەرسىدىن يارىتىلغان. (مۇسلىم: 2996)

ھېسسىي بولمىغان يەنى ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى يوق دەپ ، ئىنكار قىلىش توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى بىز بولارغا ئىنكار قىلماقچى بولساق، كۆڭۈل، جان، ئەقىل ۋە ۋىجدان قاتارلىقلارغىمۇ ئىنكار قىلىشمىزغا توغرا كېلىدۇ. چۈنكى بۇلارنىمۇ ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلگىلى بولمايدۇ ئەمەسمۇ. كۆڭۈل، جان، ئەقىل قاتارلىقلارنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى كۆرگەن كىشى يوق. ھالبۇكى دۇنيادا ھېچكىم تىرىك نەرسىدە جاننىڭ، ئەقىل ـ ھوشى جايىدا بولغان ئادەمدە ئەقىل ۋە كۆڭۈلنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلمايدۇ.

## پەرىشتىلەرنىڭ خاراكتېرى، ۋەزىپىلىرى ۋە ماكانى

پەرىشتىلەرنىڭ خاراكتېرى ـ ئاللاھقا مۇتلەق ئىتائەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئۇلاردا كەمچىلىك ئۆتكۈزۈش ۋە ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىش يوقتۇر. ئاللاھ پەرىشتىلەر توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا قُوا أَنفُسَكُمْ وَأَهْلِيكُمْ نَارًا وَقُودُهَا النَّاسُ وَالْحِجَارَةُ عَلَيْهَا مَلَائِكَةٌ غِلَاظٌ شِدَادٌ لَا يَعْصُونَ اللَّهَ مَا أَمَرَهُمْ وَيَفْعَلُونَ مَا يُؤْمَرُونَ (6)]

« ئى مۆمىنلەر! ئۆزۈڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر

ﷲنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ » [تەھرىم سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

پەرىشتىلەردىن ھەر بىرىنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن تاپشۇرۇلغان ئايرىم ۋەزىپىلىرى باردۇر. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەندىلەرنىڭ ياخشى ـ يامان ئەمەللىرىنى خاتىرلەش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ئىنسانلارنى كېچە ـ كۈندۈزنىڭ بالايى ـ ئاپەتلىرى ۋە خەۋپ ـ خەتەرلىرىدىن مۇھاپىزەت قىلىش بىلەن مەشغۇلدۇر. بەزىلىرى بەندىلەرنىڭ جانلىرىنى قەبزى روھ قىلىش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ئۆلگەنلەردىن سوراق ـ سوئال قىلىش بىلەن مەشغۇلدۇر. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى قۇرئان ئوقۇلغان، ئاللاھ ياد قىلىنغان ئورۇنلارغا ۋە مەسجىدلەرگە بېرىپ ئۇلارغا سامى بولۇش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ھەمىشە ئاللاھقا سەجدە قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنى مەدھىيىلەش بىلەن مەشغۇلدۇر. پەرىشتىلەرنىڭ مەشھۇرلىرى: جىبرائىل، ئەزرائىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىل ئەلەيھىسسالاملاردۇر. ئاللاھ پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىلىرى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلَا يَشْفَعُونَ إِلَّا لِمَنِ ارْتَضَى وَهُم مِّنْ خَشْيَتِهِ مُشْفِقُونَ (28)]

«ئۇلار (يەنى پەرىشتىلەر) ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە ئىش قىلىدۇ. ئاللاھ ئۇلارنىڭ قىلغان ۋە قىلماقچى بولغانلىرىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئۇلار ئاللاھ رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ ھەيۋىتىدىن تىترەپ تۇرىدۇ» [ئەنبىيا سۈرىسى 28 ـ ئايەت].

ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسى بويىچە، پەرىشتىلەرنىڭ كۆپ قىسمى ئاسمانلاردا تۇرۇپ ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئىجرا قىلسا، ئۇلارنىڭ بىر قىسمى زېمىندا يۈرۈپ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى يۈرگۈزىدۇ. دېمەك، ئۇلار ئاسمانلار بىلەن زېمىن ئارىسىدا ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش يولىدا سەير قىلىدۇ.

# جىنلار

جىنلار ـ پەرىشتىلەرگە ئوخشاش غەيبىي ئالەملەردىن بولۇپ، پەرىشتىلەرنى كۆرگىلى بولمىغاندەك، ئۇلارنىمۇ كۆرگىلى بولمايدۇ. جىنلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بولمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ كېرەكلىك ماددىلىرىدىن بىرى، ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ. چۈنكى، قۇرئان كەرىمدە جىنلارنىڭ بارلىقى ئوچۇق بايان قىلىنغان. ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلىش قۇرئان كەرىمنىڭ خەۋەرلىرىگە ئىنكار قىلغانلىقتۇر. قۇرئان كەرىمنىڭ خەۋەرلىرىگە ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

پەرىشتىلەر يورۇقلۇقتىن يارىتىلغان بولسا، جىنلار ئوت يالقۇنىدىن يارىتىلغان. ئاللاھ جىنلارنىڭ يارىتىلىشى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[وَالْجَآنَّ خَلَقْنَاهُ مِن قَبْلُ مِن نَّارِ السَّمُومِ (27)]

«جىنلارنى ئىلگىرى تۈتۈنسىز ئوت يالقۇنىدىن ياراتقان ئىدۇق» [ھىجر سۈرىسى 27 ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتىن جىنلارنىڭ ئوت يالقۇنىدىن يارىتىلغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ئىنسانلاردىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقى ئىپادىلىنىدۇ.

جىنلارنىڭ خاراكتېرىمۇ ئىنسانلارنىڭ خارەكتېرىگە ئوخشاشتۇر، يەنى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىنسانلارغا ئوخشاش مۇسۇلمان، ياخشى تەقۋالارمۇ، يامان، گۇناھكار، ئاسىيلارمۇ باردۇر.

ئاللاھ جىنلارنىڭ سۆزلىرىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَأَنَّا مِنَّا الْمُسْلِمُونَ وَمِنَّا الْقَاسِطُونَ فَمَنْ أَسْلَمَ فَأُوْلَئِكَ تَحَرَّوْا رَشَدًا (14)]

«بىزدىن مۇسۇلمانلار ۋە ھەق يولدىن چىققۇچىلارمۇ بار، مۇسۇلمان بولغانلار توغرا يولنى ئىزدىگەن بولىدۇ» [جىن سۈرىسى 14 ـ ئايەت]. جىنلارمۇ قىيامەت كۈنىدە ئىنسانلارغا ئوخشاش بۇدۇنيادىكى بارلىق ياخشى ـ يامان قىلمىشلىرىدىن ئەلۋەتتە جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىمۇ ياخشى ئىشلارنى قىلىپ ئاللاھنى رازى قىلغانلىرى ساۋابقا ئېرىشكىنىدەك، يامان ئىشلارنى قىلىپ ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلغانلىرى ئازابقا دۇچار بولىدۇ. چۈنكى ئۇلارمۇ ئىنسانلارغا ئوخشاش ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىلغان ۋە ئىبادەت ئۈچۈن يارىتىلغان مەخلۇقاتتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ (56)]

«جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم» [زارىيات سۈرىسى 56 ـ ئايەت]. جىنلارمۇ ئىنسانلارغا ئوخشاش غەيبلەرنى بىلمەيدۇ. چۈنكى غەيبلەرنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە، سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى ھېكايە قىلىش ئارقىلىق، جىنلارنىڭ غەيبلەرنى بىلمىگەنلىكلىرى ۋە ھەرگىزمۇ بىلمەيدىغانلىقلىرىنى جاكارلاپ مۇنداق دەيدۇ:

[فَلَمَّا قَضَيْنَا عَلَيْهِ الْمَوْتَ مَا دَلَّهُمْ عَلَى مَوْتِهِ إِلَّا دَابَّةُ الْأَرْضِ تَأْكُلُ مِنسَأَتَهُ فَلَمَّا خَرَّ تَبَيَّنَتِ الْجِنُّ أَن لَّوْ كَانُوا يَعْلَمُونَ الْغَيْبَ مَا لَبِثُوا فِي الْعَذَابِ الْمُهِينِ (14)]

« سۇلەيماننىڭ ۋاپاتىنى ھۆكۈم قىلغىنىمىزدا (يەنى ئۇنى ۋاپات قىلدۇرغىنىمىزدا) سۇلەيماننىڭ ئۆلگەنلىكىدىن جىنلارنى پەقەت ئۇنىڭ ھاسىسىنى يېگەن قۇرۇتلار خەۋەردار قىلدى. سۇلەيمان (ھاسىسىنى قۇرۇت يەپ) يىقىلغان چاغدا جىنلارغا ئېنىق بولدىكى، ئەگەر ئۇلار غەيبنى بىلىدىغان بولسا ئىدى، خار قىلغۇچى ئازابتا (يەنى شۇنچە ئۇزاق ۋاقىت ئېغىر ئەمگەكتە) قالمىغان بولاتتى » [سەبەئ سۈرىسى 14 ـ ئايەت]. دېمەك، جىنلار غەيبنى بىلمەيدۇ. ئەمما ئۇلار بىزلەرنى كۆرەلەيدۇ، بىز ئۇلارنى كۆرەلمەيمىز. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[يَا بَنِي آدَمَ لاَ يَفْتِنَنَّكُمُ الشَّيْطَانُ كَمَا أَخْرَجَ أَبَوَيْكُم مِّنَ الْجَنَّةِ يَنزِعُ عَنْهُمَا لِبَاسَهُمَا لِيُرِيَهُمَا سَوْءَاتِهِمَا إِنَّهُ يَرَاكُمْ هُوَ وَقَبِيلُهُ مِنْ حَيْثُ لاَ تَرَوْنَهُمْ إِنَّا جَعَلْنَا الشَّيَاطِينَ أَوْلِيَاء لِلَّذِينَ لاَ يُؤْمِنُونَ (27)]

« ئى ئادەم باللىرى! شەيتان سىلەرنىڭ ئاتا ـ ئاناڭلارنى (ئازدۇرۇپ) جەننەتتىن چىقىرىۋەتكەنىدەك، سىلەرنىمۇ ئازدۇرمىسۇن، شەيتان ئۇلارنىڭ ئەۋرەتلىرىنى ئۆزلىرىگە كۆرسىتىش ئۈچۈن كىيىملىرىنى سالغۇزىۋەتكەن ئىدى (يەنى ئۇلارنىڭ يالىڭاچ بولۇپ قېلىشىغا شەيتان سەۋەبچى بولغان ئىدى). شەيتان ۋە ئۇنىڭ قول ئاستىدىكىلىرى سىلەرنى كۆرەلەيدۇ، سىلەر ئۇلارنى كۆرەلمەيسىلەر، شۈبھىسىزكى، بىز شەيتانلارنى ئىمان ئېيتمايدىغانلارنىڭ دوستى قىلدۇق» [ئەئراف سۈرىسى 27 ـ ئايەت]. چۈنكى ئىبلىس جىنلاردىن كېلىپ چىققان بولۇپ، ئۇلارنىڭ يارىتىلغان ماددىسى بىردۇر. ئۇ بولسىمۇ، ئوت يالقۇنى.

# شەيتانلار

شەيتانلار ـ جىنلاردىن كېلىپ چىققان كاپىرلار بولۇپ، ئۇلار ئىنسانىيەتنىڭ ئەشەددى دۈشمىنىدۇر. شەيتانلار ھەممىشە ئىنسانلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈنلا تىرىشىدۇ. شەيتانلارمۇ جىنلارغا ئوخشاش جىسمىسىز مەخلۇقات بولۇپ، ئۇلارنى كۆرگىلى بولمايدۇ. ئەمما ئۇلار بىزلەرنى كۆرىدۇ. شەيتانلار ھەرقانداق يوللار بىلەن ئىنسانلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇپ، ئۆزلىرىنىڭ تەۋەلىرىدىن قىلىۋېلىشقا تىرىشىدۇ. شۇڭا ئاللاھ ئىنسانلارنى شەيتانلارنىڭ شەررىدىن (يەنى يامانلىقلىرى ۋە ئازدۇرۇشلىرىدىن) ساقلىنىشقا ۋە ئاللاھتىن ئۇلارنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەشكە چاقىرىدۇ. ئاللاھ بىزگە شەيتانلاردىن ساقلىنىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگىتىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِمَّا يَنزَغَنَّكَ مِنَ الشَّيْطَانِ نَزْغٌ فَاسْتَعِذْ بِاللَّهِ إِنَّهُ هُوَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ (36)]

«ئەگەر شەيتان سېنى ۋەسۋەسە قىلىپ (يامان ئىشلارغا كۈشكۈرتسە) ئاللاھقا سىغىنىپ (شەيتاننىڭ شەررىدىن) پاناھ تىلىگىن» [فۇسسىلەت سۈرىسى 36 ـ ئايەت].

ئاللاھ ئىنسانلارنى شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىگە ئەگىشىشتىن توسۇپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلَائِكَةِ اسْجُدُوا لِآدَمَ فَسَجَدُوا إِلَّا إِبْلِيسَ كَانَ مِنَ الْجِنِّ فَفَسَقَ عَنْ أَمْرِ رَبِّهِ أَفَتَتَّخِذُونَهُ وَذُرِّيَّتَهُ أَوْلِيَاءَ مِن دُونِي وَهُمْ لَكُمْ عَدُوٌّ بِئْسَ لِلظَّالِمِينَ بَدَلًا (50)]

« ئۆز ۋاقتىدا بىز پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس جىنلاردىن ئىدى. شۇڭا ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ ئىتائىتىدىن چىقتى. مېنى قويۇپ ئىبلىسنى ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادىنى دوست قىلىۋالامسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇلار سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئىبلىس زالىملار ئۈچۈن نېمىدېگەن يامان بەدەل! (يەنى ﷲقا ئىبادەت قىلىشنىڭ ئورنىغا شەيتانغا چوقۇنۇش نېمىدېگەن يامان!) » [كەھف سۈرىسى 50 ـ ئايەت].

ئىبلىس ـ شەيتانلارنىڭ ئاتىسى. ئۇ جىنلاردىن كېلىپ چىققان رەزىل مەخلۇقتۇر. ئاللاھ ئىبلىسنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدە توختىلىپ:

« كَانَ مِنَ الْجِنِّ »يەنى «ئىبلىس جىنلاردىن ئىدى» دەيدۇ. [كەھف سۈرىسى 50 ـ ئايەت].

ئىبلىس ـ ئەڭ ئەشەددى كاپىر بولۇپ، ئۇنىڭ كاپىر بولۇپ كېتىشىنىڭ سەۋەبى مۇنداق: ئاللاھ ئادەم ئەلەيھىسسالامنى يارىتىپ بولغىنىدىن كېيىن، ئىبلىسنى پۈتۈن پەرىشتىلەر بىلەن بىرلىكتە ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش ئۈچۈن سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغاندا، ھەممە پەرىشتىلەر سەجدە قىلسا، ئىبلىس تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى بەجا كەلتۈرمەيدۇ. بۇ سەۋەبتىن ئاللاھ ئۇنى ئۆز ھىمايىسىدىن قوغلاپ، كاپىرلارنىڭ قاتارىدىن قىلىۋېتىدۇ. ئىبلىس ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاللاھنىڭ لەنىتىگە ئۇچراپ، كاپىر بولۇپ كەتكىنى ئۈچۈنلا، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەشەددىي دۈشمىنىگە ئايلىنىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنى ئازدۇرۇپ، ئۇنىڭ جەننەتتىن چىقىپ كېتىشىگىمۇ سەۋەبچى بولىدۇ. شۇندىن باشلاپ ئىبلىسنىڭ ئەۋلادلىرى بولغان شەيتانلارمۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرى بولغان ئىنسانلارغا مەڭگۈلۈك دۈشمەن بولۇپ كەلمەكتە. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە بۇ قىسسىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

[وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلاَئِكَةِ اسْجُدُواْ لآدَمَ فَسَجَدُواْ إِلاَّ إِبْلِيسَ أَبَى وَاسْتَكْبَرَ وَكَانَ مِنَ الْكَافِرِينَ (34) وَقُلْنَا يَا آدَمُ اسْكُنْ أَنتَ وَزَوْجُكَ الْجَنَّةَ وَكُلاَ مِنْهَا رَغَداً حَيْثُ شِئْتُمَا وَلاَ تَقْرَبَا هَذِهِ الشَّجَرَةَ فَتَكُونَا مِنَ الْظَّالِمِينَ (35) فَأَزَلَّهُمَا الشَّيْطَانُ عَنْهَا فَأَخْرَجَهُمَا مِمَّا كَانَا فِيهِ وَقُلْنَا اهْبِطُواْ بَعْضُكُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ وَلَكُمْ فِي الأَرْضِ مُسْتَقَرٌّ وَمَتَاعٌ إِلَى حِينٍ (36)]

« ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۇ كاپىرلاردىن بولۇپ كەتتى [34]. بىز(ئادەمگە): «ئى ئادەم! سەن خوتۇنۇڭ (يەنى ھەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار! جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، بۇ دەرەخكە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزۈڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر» دېدۇق [35]. شەيتان ئۇ ئىككىسىنى تېيىلدۇردى (يەنى مەنئى قىلىنغان دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېگۈزۈپ خاتالاشتۇردى)، تۇرۇۋاتقان جەننەتتىن چىقاردى. (ئادەمگە، ھەۋۋاغا، ئىبلىسقا) «بىر ـ بىرىڭلار بىلەن ئۆچەكەشكەن ھالدا (جەننەتتىن يەر يۈزىگە) چۈشۈڭلار، يەر يۈزىدە ۋاقىتلىق (ئەجىلىڭلار توشقۇچە) يەرلىشىڭلار ۋە (نېمەتلەردىن) بەھرىمەن بولۇڭلار» دېدۇق » [بەقەر سۈرىسى 34 ـ 35 ـ 36 ـ ئايەتلەر].

شەيتانلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بولمىسمۇ، ئۇلارنىڭ بارلىقى قۇرئان كەرىمدە بايان قىلىنغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ كېرەكلىك ماددىلىرىدىن بىرى، ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

شەيتانلارنىڭ خاراكتېرى ـ پۈتۈنلەي يامانلىقتىن ئىبارەت بولۇپ، شەيتانلار ھەرخىل يوللار بىلەن ئىنسانلارنىڭ كۆڭۈللىرىگە يامانلىقنىڭ، ئازغۇنلۇقنىڭ ۋەسۋەسىلىرىنى سېلىش ئارقىلىق، ئۇلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الشَّيْطَانَ لَكُمْ عَدُوٌّ فَاتَّخِذُوهُ عَدُوًّا إِنَّمَا يَدْعُو حِزْبَهُ لِيَكُونُوا مِنْ أَصْحَابِ السَّعِيرِ (6)]

«شەيتان ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر. ئۇنى دۈشمەن تۇتۇڭلار. شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ» [فاتىر سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

شەيتانلار ئاللاھنىڭ تائىتىدىن يىراقلاشقان، ئىمانى ئاجىز، ئىرادىسى مۇستەھكەم بولمىغان كىشىلەرنى ئازدۇرۇپ كېتەلەيدۇ. ئەمما ھەمىشە ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدە بولغۇچى، تەقۋادار، ئىرادىلىك ۋە ئىخلاسمەن زاتلارنى شەيتانلار ھېچبىر يول بىلەن ئازدۇرۇپ كېتەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا شەيتانلارنىڭ ئاتىسى ئىبلىسنىڭ بۇھەقتىكى ئىقرارىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قَالَ فَبِعِزَّتِكَ لَأُغْوِيَنَّهُمْ أَجْمَعِينَ (82) إِلَّا عِبَادَكَ مِنْهُمُ الْمُخْلَصِينَ (83)]

«(ئىبلىس ئېيتتىكى) ئىززىتىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى چوقۇم ئازدۇرىمەن، ئۇلاردىن پەقەت تاللانغان بەندىلىرىڭلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا (يەنى ئۇلارنى ئازدۇرالمايمەن)» [ساد سۈرىسى 82 ـ 83 ـ ئايەتلەر].

ئاللاھنىڭ تاللانغان بەندىلىرى ئىمانى كامىل، تەقۋادار، ئىرادىلىك ۋە ئىخلاسمەن زاتلاردۇر.

بۇ دۇنيا ئىمتىھان دۇنياسى بولۇپ، يامانلىق بولمىسا ياخشىلىقنىڭ قەدىر ـ قىممىتى بىلىنمەيدۇ. شۇڭا ئاللاھ جەننەتنى يارىتىش بىلەن بىرگە دوزاخنىمۇ ياراتقان. چۈنكى دوزاخ

بولمىسا جەننەتنىڭ قەدىر ـ قىممىتى بىلىنمەيتتى. شۇڭا ئاللاھ ئۆز ھېكمىتىگە ئاساسەن ئىنسانلارنى بۇ ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتىش بىلەن بىرگە ئۇلارنىڭ زېمىنغا شەيتانلارنىمۇ ئەۋەتكەن ۋە شەيتانلارغا ئىنسانلارنى ئازدۇرۇش قابىلىيىتىنى بەرگەن. قەدىمدە ئادەم ئەلەيھىسسالام توغرا يول ۋە ياخشىلىقنىڭ، ئىبلىس بولسا ئازغۇنلۇق ۋە يامانلىقنىڭ ۋەكىلى بولۇپ ئۆتكەن بولسا، كېيىن ۋە تا ھازىرمۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرىدىن بىر قىسىم كىشىلەر، يەنى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەن مۆمىن زاتلار توغرا يول ۋە ياخشى ئىشلارغا، شەيتانلار ئازغۇنلۇق بىلەن يامان ئىشلارغا ۋەكىللىك قىلغان ھالدا ئۆمۈر سۈرمەكتە. بىز ئەتراپىمىزدىكى شەيئىلەر ۋە تارىخلارغا قارايدىغان بولساق، ھاياتلىق ئەزەلدىن زىددىيەتلەر بىلەنلا داۋام قىلىپ كەلگەنلىكىنى ۋە دۇنيانىڭ ھېچبىر يېرىدە قارشىلىقسىز، زىددىيەتسىز جەمئىيەتنىڭ تېپىلمايدىغانلىقىنى، ھەرقانداق بىر جەمئىيەت زىددىيەت ۋە قارشىلىقلار ئارىسىدا دەۋر سۈرىۋاتقانلىقىنى ئوچۇق كۆرەلەيمىز. ھەمدە زىددىيەت ھاياتنىڭ قانۇنىيىتى ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز.

دېمەك: زىددىيەتسىز جەمئىيەت بولمايدۇ! شەيتانلار ھەر زامان ئىنسانلارنىڭ ئەشەددىي دۈشمەنلىرىدۇر. دۇنيادىكى بىر ـ بىرىگە قارشى زىددىيەتلىك كۈچلار زامانلارنىڭ ئۆتۈشى ياكى باشقا سەۋەبلەر بىلەن بىر ـ بىرىگە دوست بولۇشۇپ كېتىشى مۇمكىن بەلكى شۇنداق بولغانلارمۇ بار ئەمما ئادەم ئەۋلادى بىلەن شەيتانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بۇ زىددىيەت مەڭگۈ ھەل بولمايدىغان ۋە ئەبەدى شۇنداق داۋام قىلىدىغان ئالاھىدە چوڭ زىددىيەتتۇر. شۇڭا ئاللاھ ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ۋە ئۇلارنىڭ ئۈممەتلىرىگە شەيتانلاردىن يىراق بولۇشنى قايتا ـ قايتا تەۋسىيە قىلىپ كەلمەكتە. كىمكى شەيتانلارغا ئالدىنىپ كەتمەستىن، ئاللاھ تەرەپكە بۇرۇلۇپ ئۆزىنى ئاللاھنىڭ دىنىغا بېغىشلايدىكەن، ئۇ، ئاللاھنىڭ ھىمايىسى ئاستىغا كىرگەن بولىدۇ. ئۇ ئاللاھنىڭ ھىمايىسىدە بولغانىكەن، ئۇنىڭغا شەيتان زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. كىمكى ئاللاھنى ئۇنتۇپ شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىگە ۋە نەيرەڭلىرىگە ئالدىنىپ، ئۇلارنىڭ قوينىغا ئۆزىنى ئاتىدىكەن، ئۇ، شەيتانلارنىڭ تەۋەلىرىگە ئايلىنىپ قالىدۇ ـ دە، شەيتانلار بىلەن بىرگە دوزاختا مەڭگۈلۈك تەۋە بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَن يَعْشُ عَن ذِكْرِ الرَّحْمَنِ نُقَيِّضْ لَهُ شَيْطَانًا فَهُوَ لَهُ قَرِينٌ (36) وَإِنَّهُمْ لَيَصُدُّونَهُمْ عَنِ السَّبِيلِ وَيَحْسَبُونَ أَنَّهُم مُّهْتَدُونَ (37)]

«كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن (يەنى قۇرئاندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن، بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىمىز، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ. شۈبھىسىزكى شەيتانلار ئۇلارنى توغرا يولدىن توسىدۇ. ئۇلار بولسا ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ» [زۇخرۇف سۈرىسى 36 ـ 37 ـ ئايەتلەر].

# بەشىنچى باپ. ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش

## ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن كىتابلار ۋە ئۇنىڭ مەزمۇنلىرى

ئاللاھنىڭ كىتابلىرى ـ ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرگەن مۇقەددەس كىتابلاردۇر. ئۇلار ساماۋىي كىتابلار دەپ ئاتىلىدۇ. ئاللاھ بۇ كىتابلارنى ـ پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق ئىنسانلارنى يامان يوللاردىن قايتۇرۇپ ، بىر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشتەك توغرا يولغا باشلاپ، ئۇلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن چۈشۈرگەن. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[الَر كِتَابٌ أَنزَلْنَاهُ إِلَيْكَ لِتُخْرِجَ النَّاسَ مِنَ الظُّلُمَاتِ إِلَى النُّورِ بِإِذْنِ رَبِّهِمْ إِلَى صِرَاطِ الْعَزِيزِ الْحَمِيدِ (1)]

«بۇ قۇرئان شۇنداق بىر كىتابتۇركى، (ئى مۇھەممەد!) ئۇنى ساڭا كىشىلەرنى پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىزنى بىلەن كۇپرىنىڭ قاراڭغۇلۇقىدىن ئىماننىڭ يورۇقلۇقىغا چىقىرىشىڭ ئۈچۈن، غالىب، (ھەممە تىللاردا) مەدھىيىلەنگەن ئاللاھنىڭ يولىغا (باشلىشىڭ ئۈچۈن) چۈشۈردۇق» [ئىبراھىم سۈرىسى 1 ـ ئايەت].

ئاللاھ چۈشۈرگەن كىتابلاردا، كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ئۇنىڭ پەرۋىش قىلغۇچىسى يالغۇز ئاللاھ ئىكەنلىكى ۋە ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق بولغان مەبۇد بەرھەق يوق ئىكەنلىكىنىڭ بايانى، ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك سائادەتلىرى ئۈچۈن كېرەكلىك مەسىلىلەر، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇممەتلەرنىڭ قىسسىلىرى، ھەرتۈرلۈك پايدىلىق ۋەز ـ نەسىھەتلەر، ئاخىرەت ئالەمىنىڭ خەۋەرلىرى، دۇئا ۋە ئىبادەتلەرنىڭ ئۇسۇل ۋە سىستېملىرى، ئىجتىمائىي ۋە كىشىلىك ھاياتنىڭ قانۇن، پرىنسىپلىرى قاتارلىقلار سۆزلەنگەن.

پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە كىتاب چۈشۈرۈلگەن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئاز قىسمىغا كىتاب چۈشۈرۈلگەن بولسىمۇ، كۆپىنچىسىگە ئاللاھتىن ۋەھىيلا كېلەتتى. ئۇلار ئاللاھتىن كەلگەن ۋەھىينىڭ روھىنى ئۇممەتلىرىگە يەتكۈزۈش ئارقىلىق، ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلاتتى.

ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن كىتابلار قۇرئان كەرىمنىڭ بايان قىلىشى بويىچە تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1 ـ تەۋرات ـ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن. [إِنَّا أَنزَلْنَا التَّوْرَاةَ فِيهَا هُدًى وَنُورٌ (44)]

«بىز ھەقىقەتەن (مۇساغا) تەۋراتنى نازىل قىلدۇق، تەۋراتتا (توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان) ھىدايەت ۋە نۇر بار» [مائىدە سۈرىسى 44 ـ ئايەت].

2 ـ زەبۇر ـ داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن. [ وَآتَيْنَا دَاوُودَ زَبُورًا (163)]

«داۋۇدقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق» [نىسا سۈرىسى 163 ـ ئايەت].

3 ـ ئىنجىل ـ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن.

[ثُمَّ قَفَّيْنَا عَلَى آثَارِهِم بِرُسُلِنَا وَقَفَّيْنَا بِعِيسَى ابْنِ مَرْيَمَ وَآتَيْنَاهُ الْإِنجِيلَ (27)]

«ئارقىدىن مەريەم ئوغلى ئىيسانى ئەۋەتتۇق، ئۇنىڭغا ئىنجىلنى ئاتا قىلدۇق» [ھەدىد سۈرىسى 27 ـ ئايەت].

4- قۇرئان - مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن: [إِنَّا أَنزَلْنَاهُ قُرْآنًا عَرَبِيًّا لَّعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ *(2)]

«شۈبھىسىزكى، سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ ئۇنى ئەرەبچە قۇرئان قىلىپ چۈشۈردۇق» [يۈسۈپ سۈرىسى 2 - ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىگە كۆرە، يۇقىرىقىلاردىن باشقىمۇ بەزى پەيغەمبەرلەرگە ساماۋىي كىتابلار چۈشۈرۈلگەنلىكى مەلۇم. ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

ئادەم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەتلىك، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەتلىك، شىش ئەلەيھىسسالامغا 50 بەتلىك، ئىدرىس ئەلەيھىسسالامغا 30 بەتلىك كىتابلار چۈشۈرۈلگەن.

قۇرئان كەرىمدىن ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلار پەيغەمبەرلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن دىۋان قىلىنغان ھالدا، بىر يولى چۈشۈرۈلگەن بولسا، قۇرئان كەرىم ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن جىبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەقەلەرنىڭ تەلىپىگە ۋە شارائىتلارنىڭ تەقەززاسىغا مۇناسىپ ھالدا، ئاز - ئازدىن ئوقۇپ بېرىشى نەتىجىسىدە، ۋەھيي يولى بىلەن تولۇق 23 يىل ئىچىدە تەدرىجىي چۈشۈرۈلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام جىبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئاللاھتىن تاپشۇرۇپ ئالغان قۇرئان كەرىمنى ئاللاھتىن چۈشكەن پېتى كەم - زىيادە قىلماستىن، بىرەر ھەرپىكە چاغلىق ئۆزگەرتىۋەتمەستىن ئىسلام ئۈممىتىگە ئەينەن يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئەلچىلىك بۇرچىنى تولۇقى بىلەن ئادا قىلغان.

ۋەھيي سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسى - ئىلھام دېمەكتۇر. ئەمما ۋەھيىنىڭ شەرئەت ئىستىمالىدىكى مەنىسى: ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرگە بىۋاستە ياكى پەرىشتىنىڭ ۋاستىسى بىلەن سۆز قىلىشى دېمەكتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّا نَطْمَعُ أَن يَغْفِرَ لَنَا رَبُّنَا خَطَايَانَا أَن كُنَّا أَوَّلَ الْمُؤْمِنِينَ (51)]

«ئاللاھ ھەرقانداق ئادەمگە پەقەت ۋەھيي ئارقىلىق ياكى پەردە ئارقىسىدا ياكى پەرىشتىدىن بولغان بىر ئەلچىنى ئەۋەتىپ ئۆز ئىزنى بىلەن ئۇنىڭغا خالىغان ۋەھيىنى قىلىش ئارقىلىقلا سۆز قىلغان» [شۇرا سۈرىسى 51 - ئايەت].

ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن ئۇلارغا كىتابلارنى چۈشۈرگەنلىكى ۋە بۇ كىتابلار ئارقىلىق ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىپ، ئۇلارنى ئۇنىڭغا چاقىرغانلىقى، ئۇلارنى يامان يوللاردىن توسۇپ ئۇنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئاگاھلاندۇرغانلىقى ھەق ۋە راستتۇر.

## ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ مەزمۇنلىرى

ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 مەسىلىگە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 - پەيغەمبەرلەرگە كەلگەن ساماۋىي كىتابلارنىڭ راستىنلا ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن ھەق كىتابلار ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىش.

2 - ئاللاھ تائالا بىزگە ئىسىملىرىنى بىلدۈرگەن قۇرئان، تەۋرات، ئىنجىل ۋە زەبۇر قاتارلىق ساماۋىي كىتابلارغا تەپسىلىي؛ ئىسىملىرى بىزگە مەلۇم بولمىغانلىرىنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ قۇرئان كەرىمنىڭ پۈتۈن خەۋەرلىرىگە ۋە باشقا ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئۆزگەرتىلىشتىن ساقلىنىپ قالغان خەۋەرلىرىدىن قۇرئاننىڭ تەسدىقلىغانلىرىغا ئىشىنىپ، ئۇنى تەسدىق قىلىش.

4 ـ ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلمىغان ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىش.

ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى ئىماننىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرمىگەن كىشىنىڭ ئىمانى تولۇقلانمايدۇ. نەتىجىدە، مۇسۇلمان بولالمايدۇ.

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ آمِنُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِي نَزَّلَ عَلَى رَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِيَ أَنزَلَ مِن قَبْلُ وَمَن يَكْفُرْ بِاللّهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيدًا (136)]

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە ئاللاھ ئۇنىڭغا چۈشۈرگەن كىتاب قۇرئانغا ۋە ئىلگىرى ئاللاھ چۈشۈرگەن كىتابلارغا(يەنى ساماۋىي كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى ئاللاھنى، ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ» [نىسا سۈرىسى 136 ـ ئايەت]. مۇندىن باشقا پايدىلىرىمۇ كۆپتۇر. ئۇلاردىن:

1 ـ ئاللاھنىڭ ھەرقانداق بىر قەۋمگە پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن كىتابلارنى چۈشۈرۈپ، ئۇلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە باشلىغانلىقىنى تونۇپ، ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا قىلغان رەھمەت ۋە شەپقەتلىرىنى بىلىش ۋە ئۇنىڭغا لايىق شۈكۈر ئادا قىلىش.

2 ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىدىكى ئىلاھىي دەستۇرلارغا ئەمەل قىلىش ئارقىلىق دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشىش.

3 ـ ئاللاھنىڭ ھەر قەۋمگە ئۇلارنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ ھالدا شەرئەت بەلگىلىگەنلىكىدىكى ئۇلۇغ ھېكمەتنى تونۇش.

4 ـ ئاللاھنىڭ يۇقىرىقى نېمەتلىرىگە لايىقىدا شۈكۈر ئادا قىلىش

# ئالتىنچى باپ. تەقدىر ـ قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

## كىرىش سۆز

قازايى قەدەرگە ئىشىنىش ئىسلام ئەقىدىلىرىنىڭ بىرى ھېساپلىنىدۇ. ئىسلام ئەقىدىسى ئاللاھقا ئىشىنىش ئاساسىغا قۇرۇلغان ۋە ئاللاھنىڭ ئىسىم ـسۈپەتلىرىنى توغرا بىلىش ئۈستىگە بىنا قىلىنغان. ئىسلام دىنى ئاللاھ تائالاغا كامالەت سۈپەتلىرى، بۈيۈكلۈك، گۈزەللىك سۈپەتلىرى ۋە ماختاش ئامىللىرىنى ۋاجىپ قىلدى. بۇ مەسىلىدە ئەقىل ۋەھيىگە ماسلاشتى، ئاندىن ئىلاھغا ۋاجىپ بولغان كامالەت تەپسىلى بايان قىلىندى.

[الَّذِي خَلَقَ فَسَوَّى (2) وَالَّذِي قَدَّرَ فَهَدَى (3)]

« ئۇ پۈتۈن مەخلۇقاتنى ياراتتى، ئۇلارنى بېجىرىم يارتتى(يەنى چىرايلىق ۋە مۇناسىپ شەكىلدە) قىلدى. مەخلۇقاتقا پايدىلىق ئىشلارنى تەقدىر قىلدى، ئۇلارغا پايدىلىنىش يوللىرىنى كۆرسەتتى»، (سۈرە ئەئلا- 2~3- ئايەت).

كەڭرى ئىلمىنىڭ، تولۇق ئىرادىسىنىڭ ۋە كامىل قۇدرەتىنىڭ سۈپەتلىرى ئاللاھنىڭ ئۆزىگە خاس. ئۇ خالىغان نەرسىلەرنى قىلالايدۇ. قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى بىلىدۇ. "بىلىش" ئىمان كەلتۈرۈشكە تېگىشلىك ئىشلارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ.

قازايى قەدەر ئەقىدىسى مۇشۇ سۈپەتلەر ئۈستىگە قۇرۇلغان، تەقدىرگە ئىشىنىش ئاللاھقا بولغان ئىماننى تولۇقلىغۇچى قىسمىدۇر ۋە ئىماننىڭ ئۇچۇق ھەقىقەتلىرىدىن بولغان ئاساسىدۇر.

شۇنداق، ئاللاھنىڭ ئىلمى ھەممە نەرسىدىن كەڭرىدۇر، ئۇ ھەممە نەرسىدىن تولۇق خەۋەرداردۇر. ئاللاھنىڭ ئىلمى ماكانلار ھەر خىل، زامانلار خىلمۇ- خىل بولسىمۇ ھەممىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ھېچقانداق بىر شەيئى ئاللاھنىڭ ئىلمىدىن(بىلىشىدىن) قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. ھايات ساھەسىدىكى ياخشىلىق، يامانلىق، ئۈمىد، قورقۇش، خۇشاللىق ۋە قايغۇدىن ئىبارەت ھايات كۆرۈنىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئىلاھى ئىلىم(بىلىش) ناھايىتى ئىنچىكىلىك بىلەن ئۆزلەشتۇرگەن.

[وَمَا تَكُونُ فِي شَأْنٍ وَمَا تَتْلُو مِنْهُ مِن قُرْآنٍ وَلاَ تَعْمَلُونَ مِنْ عَمَلٍ إِلاَّ كُنَّا عَلَيْكُمْ شُهُودًا إِذْ تُفِيضُونَ فِيهِ وَمَا يَعْزُبُ عَن رَّبِّكَ مِن مِّثْقَالِ ذَرَّةٍ فِي الأَرْضِ وَلاَ فِي السَّمَاء وَلاَ أَصْغَرَ مِن ذَلِكَ وَلا أَكْبَرَ إِلاَّ فِي كِتَابٍ مُّبِينٍ (61)]

« سەن قايسى ھالەتتە بولمىغىن، قۇرئاندىن قايسى نەرسىنى ئوقۇمىغىن، سىلەر قايسىبىر ئىشنى قىلماڭلار، ئۇنىڭ بىلەن بولۇۋاتقان ۋاقتىڭلاردا ھامان بىز سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرىمىز، ئاسمان ـ زېمىندىكى زەررە چاغلىق نەرسە ۋە ئۇنىڭدىن كىچىك ياكى چوڭ نەرسە بولسۇن، ھېچقايسىسى اللهنىڭ بىلىشىدىن چەتتە قالمايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى لەۋھۇلمەھپۇزدا خاتىرىلەنگەندۇر.» (سۈرە يۇنۇس ـ61ـ ئايەت).

دىن دۈشمەنلىرى ئىسلام ئەقىدىسىگە ھۇجۇم قىلىپ، ئۇ ھەقتە ھەر تۈرلۈك شەكلەرنى تاشلاپ، مۇسۇلمانلارنىڭ بۈگۈنكىدەك ئەھۋالغا كېلىپ قېلىشى تەقدىرگە ئىشەنگەنلىكتىن بولغان دەپ ھەقىقەتنى سەتلەشتۈرۈۋېتىشكە ئۇرۇنۇپ كەلدى. ئەمەلىيەتتە مۇسۇلمانلارنىڭ بۈگۈنكىدەك ئەھۋالغا كېلىپ قېلىشىغا تەقدىرگە ئىشىنىش سەۋەپچى بولغان ئەمەس، بەلكى مۇسۇلمانلارنىڭ تەقدىر مەسىلىسىنى توغرا چۈشۈنەلمەسلىكى، ئۆز يولىدا توغرا مۇئامىلە قىلالماسلىقى، دىنىنىڭ پىرىنسىپلىرىنى تولۇق ئۆزلەشتۈرەلمەسلىكى ۋە دىنىغا ئەمەل قىلماسلىقى سەۋەپ بولغان.

ئەپسۇسلىنارلىق تەرىپى، ھازىرغا قەدەر كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار ئۆزىدىكى ئىللەت، كىسەل ۋە دۈشمەنلىرىنىڭ ھىيلە ـ مىكرىنى بىلمەي يۈرۈيدۇ. شۇ سەۋەپتىن ئۇلار ئۆز ئىختىيارى بىلەن قىلىۋاتقان ناچار قىلمىقلىرىغا تەقدىر مەسىلىسىنى بانا كۆرسىتىپ، مەسئۇلىيەتتىن قېچىشقا ئۇرۇنماقتا.

بىر كۈنى بىر كىشى بىر ئالىم كىشىدىن ئىنسان ئىختىيارىمۇ ياكى ئىختىيارسىزمۇ؟ دەپ سوراپتۇ. ئالىم كىشى، ئىنسان ئىككى خىل بولىدۇ: بىر تۈرى شەرىقتە، يەنە بىر تۈرى غەرىپتە ياشايدۇ، بىرىنچى تۈرىدىكى ئىنسان ئىختىيارىسىز، يەنە بىرىسى ئىختىيارى ھۆر ئىنساندۇر دەپ جاۋاپ بېرىپتۇ. ھېلىقى سۇئال سورىغان كىشى بۇ جاۋاپنى چۈشىنەلمەي بۇ نېمە دېگەن گەپ؟ مەن ئۆزلىرىدىن ئىنساندا ئەركىن ئىرادە، مۇستەقىل قۇدرەت بارمۇ؟ ئىنسان ئىرادە ۋە

قۇدرىتى بىلەن خالىغان نەرسىلەرنى قىلالامدۇ ياكى بىر ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇرلىنامدۇ؟ دەپ سوراۋاتىمەن دەپتۇ. ئالىم كىشى :"مەن ساڭا غەرپتىكى ئىنسان مۇستەقىل، شەرقتىكى ئىنسان مۇستەملىكىگە قالغان دەپ جاۋاپ بەردىمغۇ دەپتۇ. چۈنكى غەرپتىكى ئىنساندا ئىرادە ۋە ئىقتىدار قۇدرەت تېپىلىدۇ، شەرقتىكى ئىنساندا ئۇ ئىككى نەرسىنىڭ ھېچ بىرسى تېپىلمايدۇ!.

غەرپلىكلەر ئۆزلىرىنىڭ مۇستەقىل ئەقلى بارلىغىنى ھىس قىلىپ، ئەقلىنى ئىشقا سېلىپ ئاجايىپ نەرسىلەرنى كەشىپ قىلىپ چىقتى، نۇرغۇن ئىجادىيەتلەرنى ياراتتى، ئىرادىسى بارلىقىنى ھىس قىلىپ، قەتئى ئىرادە باغلاپ باشقا مىللەتلەرنى ئۆز مەنپەئەتىگە بويسۇندۇردى. ئىقتىدار ۋە قۇدرىتى بارلىقىنى ھىس قىلىپ شەرىق ۋە غەرىپنى كېزىپ ئاجايىپ نەرسىلەرنى ياساپ چىقتى. ئىنسانىيەت مەدەنىيتىگە كۆز يۇمغىلى بولمايدىغان دەرجىدە ھەسسە قوشتى.

ئەمما بىزچۇ، ھازىرغىچە ئىنساننىڭ تەپەككۇر قىلالايدىغان ئەركىن ئەقلى بارمۇ؟ ئىرادە باغلىيالايدىغان ئىرادىسى بارمۇ؟ ھەركەتلىنەلەيدىغان كۈچ قۇدرىتى بارمۇ؟ دەپ سوراپ يۈرىمىز.

بۇ ئىزدىنىش ئارقىلىق ئىسلام ئۇغلانلىرىنىڭ دىنىنى توغرا چۈشۈنۈشىنى، شۇ ئارقىلىق خىزمەت ۋە ئەمەلگە ئاتلىنىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. تەقدىرگە ئىشىنىش ئەقىدىسى ھەر قانداق شارائىتتا قورقماستىن ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى قانۇنىغا رىئايە قىلغان، ئىشلارنىڭ سەۋەبىنى تولۇق قوللانغان ھالەتتە ئەمەل قىلىشقا ئىتتىرىدۇ. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاللاھ تەقدىر قىلغان نەتىجىلەرگە سەۋەبسىز يەتكىلى بولمايدۇ. سەۋەبسىز نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولماسلىق دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىدا ئوخشاشلا بىردەكتۇر. دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئاللاھنىڭ قانۇنى بىردۇر. بۇ توغرىدا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[لَهُ مُعَقِّبَاتٌ مِّن بَيْنِ يَدَيْهِ وَمِنْ خَلْفِهِ يَحْفَظُونَهُ مِنْ أَمْرِ اللّهِ إِنَّ اللّهَ لاَ يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُواْ مَا بِأَنْفُسِهِمْ وَإِذَا أَرَادَ اللّهُ بِقَوْمٍ سُوءًا فَلاَ مَرَدَّ لَهُ وَمَا لَهُم مِّن دُونِهِ مِن وَالٍ (11)]

« ھەربىر ئادەمنىڭ ئالدى ـ كەينىدە ﷲنىڭ ئەمرى بويىچە ئۇنى قوغدايدىغان نۆۋەتچى پەرىشتىلەر بار. ھەر قانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى ﷲنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۈزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) ﷲ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى ﷲ ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)، ﷲ بىرەر قەۋمنى ھالاك قىلماقچى (ياكى ئازابلىماقچى) بولسا، ئۇنىڭغا قارشى تۇرغىلى بولمايدۇ، ئۇلارغا ئازابنى دەپئى قىلىدىغان ﷲ تىن باشقا ئىگىمۇ بولمايدۇ »، (سۈرە رەئدە ـ 11 ـ ئايەت).

## تەقدىرگە ئىشىنىش

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ ئاساسى ۋە ئىدئولوگىيەنىڭ مەركىزى ھىساپلىنىدۇ.

**تەقدىرنىڭ مەنىسى** : كائىنات ۋە كائىناتتىكى بارلىق شەيئىلەر تەخمىنەن ھەرىكەت قىلمايدۇ، كائىناتتا بىرەر ئىش تاسادىپى ياكى ئەھمىيەتسىز پەيدا بولۇپ قالمايدۇ. ئاللاھنىڭ ئىلمى، ئىشلار يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى بىلەلەيدىغان ئەزەلى بىلىشدۇر. ئاللاھ تائالا ئۇ ئىشلارنىڭ زامانى، ئورنى، مىقدارى، شەكلى، خۇسۇسىيەتلىرى، سۈپەتلىرى ۋە ئەھۋالىنى تەقدىر قىلدى. ئۇ ئىشلارنى (يەنى كائىناتتا يۈز بېرىدىغان ئىشلارنى) يېزىپ خاتىرلىدى، ھېچقانداق بىر نەرسىنى ئۇنتۇپ قالمىدى. ئۇ ئىشلار ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن

ئاللاھ تەقدىر قىلغان شەكىلدە يۈز بېرىدۇ ياكى پەيدا بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّا كُلَّ شَيْءٍ خَلَقْنَاهُ بِقَدَرٍ (49)]

« بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق »، (سۈرە قەمەر- 49- ئايەت).

[الَّذِي لَهُ مُلْكُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَلَمْ يَتَّخِذْ وَلَدًا وَلَمْ يَكُن لَّهُ شَرِيكٌ فِي الْمُلْكِ وَخَلَقَ كُلَّ شَيْءٍ فَقَدَّرَهُ تَقْدِيرًا (2)]

« ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللهقا خاستۇر، اللهنىڭ بالىسى يوقتۇر، پادىشاھلىقتا شېرىكىمۇ يوقتۇر، الله ھەممە نەرسىنى ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە) ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆلچەمنى بەلگىلىدى »، (سۈرە فۇرقان- 2- ئايەت).

ئاللاھ تائالانىڭ بىر نەرسىنى تەقدىر قىلىشىنىڭ مەنىسى، تۆت ھەقىقەتنى ئىسپاتلاشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

بىرىنچى: ئاللاھ تائالا ئىشلارنى پەيدا بولۇشتىن ياكى يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى بىلىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىلمىدىن ھېچقانداق بىر نەرسە قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. ئاللاھ ئىشلارنى سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى، قانداق سادىر بولىدىغانلىقى، قاچان ۋە قەيەردە سادىر بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا تَكُونُ فِي شَأْنٍ وَمَا تَتْلُو مِنْهُ مِن قُرْآنٍ وَلاَ تَعْمَلُونَ مِنْ عَمَلٍ إِلاَّ كُنَّا عَلَيْكُمْ شُهُودًا إِذْ تُفِيضُونَ فِيهِ وَمَا يَعْزُبُ عَن رَّبِّكَ مِن مِّثْقَالِ ذَرَّةٍ فِي الأَرْضِ وَلاَ فِي السَّمَاء وَلاَ أَصْغَرَ مِن ذَلِكَ وَلا أَكْبَرَ إِلاَّ فِي كِتَابٍ مُّبِينٍ (61)]

« سەن قايسى ھالەتتە بولمىغىن، قۇرئاندىن قايسى نەرسىنى ئوقۇمىغىن، سىلەر قايسىبىر ئىشنى قىلماڭلار، ئۇنىڭ بىلەن بولۇۋاتقان ۋاقتىڭلاردا ھامان بىز سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرىمىز، ئاسمان - زېمىندىكى زەررە چاغلىق نەرسە ۋە ئۇنىڭدىن كىچىك ياكى چوڭ نەرسە بولسۇن، ھېچقايسىسى اللهنىڭ بىلىشىدىن چەتتە قالمايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى لەۋھۇلمەھپۇزدا خاتىرىلەنگەندۇر »، (سۈرە يۇنۇس- 61- ئايەت).

[وَعِندَهُ مَفَاتِحُ الْغَيْبِ لاَ يَعْلَمُهَا إِلاَّ هُوَ وَيَعْلَمُ مَا فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ وَمَا تَسْقُطُ مِن وَرَقَةٍ إِلاَّ يَعْلَمُهَا وَلاَ حَبَّةٍ فِي ظُلُمَاتِ الأَرْضِ وَلاَ رَطْبٍ وَلاَ يَابِسٍ إِلاَّ فِي كِتَابٍ مُّبِينٍ (59)]

« قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ، (دەرەختىن) تۆكۈلگەن ياپراقتىن ئاللاھ بىلمەيدىغان بىرسىمۇ يوق، مەيلى قاراڭغۇ يەر ئاستىدىكى بىرەر دانە ئۇرۇق بولسۇن، مەيلى ھۆل ياكى قۇرۇق نەرسىلەر بولسۇن، ھەممىسى(ئاللاھقا مەلۇم بولۇپ) لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىلغاندۇر»، (سۈرە ئەنئام- 59- ئايەت).

ئاللاھ يۈز بېرىدۇ دەپ بىلگەن نەرسە شەكسىز يۈز بېرىدۇ، يۈز بەرمەيدۇ دەپ بىلگەن نەرسە ھەرگىز سادىر بولمايدۇ. خۇسۇسى سۈپەت ۋە مۇئەييەن شارائىتتا يۈز بېرىدۇ دەپ بىلگەن نەرسە شەكسىز ھالەتتە شۇ سۈپەت ۋە شۇ شارائىتتا يۈز بېرىدۇ، مەخلۇقلار ئاللاھنىڭ ئىلمىدىن بىر نەرسىنى ئۆزگەرتىشكە قادىر ئەمەس.

ئىككىنچى: كائىناتتا سادىر بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئۆتكۈر خاھىشى

ۋە ئىرادىسى بىلەن سادىر بولىدۇ. ئىش ھەرىكەت ئېلىپ بارغان ياكى سۆز قىلغان كىشى بۇ دائىرىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

[وَكَذَلِكَ جَعَلْنَا لِكُلِّ نِبِيٍّ عَدُوًّا شَيَاطِينَ الإِنسِ وَالْجِنِّ يُوحِي بَعْضُهُمْ إِلَى بَعْضٍ زُخْرُفَ الْقَوْلِ غُرُورًا وَلَوْ شَاء رَبُّكَ مَا فَعَلُوهُ فَذَرْهُمْ وَمَا يَفْتَرُونَ (112)]

« شۇنىڭدەك (يەنى بۇ مۇشرىكلارنى ساڭا دۈشمەن قىلغاندەك) ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ شەيتانلىرىنى ھەر بىر پەيغەمبەرگە دۈشمەن قىلدۇق، ئۇلار ئالداش ئۈچۈن شېرىن سۆزلەر بىلەن بىر ـ بىرىگە ۋەسۋەسە قىلىدۇ، ئەگەر پەرۋەردىگارىڭ خالىسا، ئۇلار بۇ ئىشنى (يەنى پەيغەمبەرلىرىگە دۈشمەنلىكنى) قىلمايتتى، ئۇلارنى ئۆزلىرى توقۇغان ھىيلە ـ مىكىرلىرى بىلەن قويۇپ بەرگىن (الله ساڭا ئۇلارغا قارشى ياردەم بېرىدۇ) » (سۈرە ئەنئام ـ 112 ـ ئايەت).

[تِلْكَ الرُّسُلُ فَضَّلْنَا بَعْضَهُمْ عَلَى بَعْضٍ مِّنْهُم مَّن كَلَّمَ اللّهُ وَرَفَعَ بَعْضَهُمْ دَرَجَاتٍ وَآتَيْنَا عِيسَى ابْنَ مَرْيَمَ الْبَيِّنَاتِ وَأَيَّدْنَاهُ بِرُوحِ الْقُدُسِ وَلَوْ شَاء اللّهُ مَا اقْتَتَلَ الَّذِينَ مِن بَعْدِهِم مِّن بَعْدِ مَا جَاءتْهُمُ الْبَيِّنَاتُ وَلَكِنِ اخْتَلَفُواْ فَمِنْهُم مَّنْ آمَنَ وَمِنْهُم مَّن كَفَرَ وَلَوْ شَاء اللّهُ مَا اقْتَتَلُواْ وَلَكِنَّ اللّهَ يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ (253)]

« ئەگەر ئاللاھ خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئۈممەتلەر ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىسى ئىمان ئېيتتى، بەزىسى كاپىر بولدى، ئەگەر ئاللاھ خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى.لېكىن ئاللاھ خالىغىنىنى قىلىدۇ» (سۈرە بەقەر ـ 253 ـ ئايەت).

شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار: " ئاللاھ خالىغان نەرسە بولىدۇ، خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ " دېگەن سۆزنى بىردەك ئىتتىپاقلاشتى.

ئۈچىنچى: كائىناتتا ھەر بىر نەرسە ئاللاھنىڭ مەخلۇقىدۇر، ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ تەسىرىدۇر، يارىتىش ئىشلىرىدا ئاللاھنىڭ شېرىكى يوق.

تۆتىنچى: ئاللاھ تائالا كائىناتتا يۈز بېرىدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى قەدىمدىن تارتىپ " لەۋھۇلمەھپۇز " دىن ئىبارەت قېشىدىكى بىر كىتابقا خاتىرلىدى. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

[مَا أَصَابَ مِن مُّصِيبَةٍ فِي الْأَرْضِ وَلَا فِي أَنفُسِكُمْ إِلَّا فِي كِتَابٍ مِّن قَبْلِ أَن نَّبْرَأَهَا إِنَّ ذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ (22)]

« يەر يۈزىدىكى بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئۆزەڭلار ئۇچرىغان مۇسىبەتلەر بىز ئۇلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىلغان، بۇ(ئىش) شۈبھىسىزكى، ئاللاھقا ئاساندۇر» (سۈرە ھەدىد ـ 22 ـ ئايەت).

[قُل لَّن يُصِيبَنَا إِلاَّ مَا كَتَبَ اللّهُ لَنَا هُوَ مَوْلاَنَا وَعَلَى اللّهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ (51)]

« ئېيتقىنكى، ‹بىزگە پەقەت اللهنىڭ تەقدىر قىلغان نەرسىسى يېتىدۇ، ئۇ بىزنىڭ مەدەتكارىمىزدۇر. مۆمىنلەر اللهقا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى مۆمىنلەر ھەممە ئىشنى اللهقا تاپشۇرسۇن، ئۇنىدىن باشقا ھېچ ئەھەدىگە يۆلەنمىسۇن)›»، (سۈرە تەۋبە ـ 51 ـ ئايەت).

7635/4596 ـ عَنِ ابْنِ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – قَالَ: كُنْتُ خَلْفَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمًا فَقَالَ: ((يَا غُلامُ إِنِّي أُعَلِّمُكَ كَلِمَاتٍ احْفَظِ الله يَحْفَظْكَ، احْفَظِ الله تَجِدْهُ تُجَاهَكَ، إِذَا سَأَلْتَ فَاسْأَلِ الله، وَإِذَا اسْتَعَنْتَ فَاسْتَعِنْ بِالله، وَاعْلَمْ أَنَّ الْأُمَّةَ لَوِ اجْتَمَعَتْ عَلَى أَنْ يَنْفَعُوكَ بِشَيْءٍ لَمْ يَنْفَعُوكَ إِلا بِشَيْءٍ قَدْ كَتَبَهُ الله لَكَ، وَلَوِ اجْتَمَعُوا عَلَى أَنْ يَضُرُّوكَ بِشَيْءٍ لَمْ يَضُرُّوكَ إِلا بِشَيْءٍ قَدْ كَتَبَهُ الله عَلَيْكَ، رُفِعَتِ الْأَقْلامُ وَجَفَّتِ الصُّحُفُ))* الترمذي(2516)

7635/4596 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئارقىسىغا مىنگىشىۋالغانىدىم. ئۇ: ئى ئوغلۇم! مەن ساڭا بىر قانچە كەلىمە ئۆگىتىپ قوياي. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا چىڭ يېپىشقىنكى، اللە سېنى قوغدايدۇ. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىزچىل ئەمەل قىلغىنكى، اللەنى كۆز ئالدىڭدا تاپىسەن. بىر نەرسە سورىساڭ، اللەتىن سورىغىن. ياردەم تىلىسەڭ، اللەتىن تىلىگىن. بىلىپ قويغىنكى، بارلىق ئۇممەت ساڭا پايدا يەتكۈزۈش ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلسىمۇ، اللە ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر بارلىق ئۇممەت ساڭا زىيان يەتكۈزۈش ئۈچۈن يىغىلسىمۇ، اللە ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. قەلەملەر كۆتۈرۈلدى، بەتلەر قۇرۇدى. (تىرمىزى: 2516)

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرگەنلىك ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسىغا ئىمان كەلتۈرۈشتۇر. ئىسلام دىنى ئېلىپ كەلگەن تەقدىرگە ئىشىنىش مەسىلىسى بەخت تەلەيگە ياكى تاسادىپىلىققا ئىشىنىش ئەمەس، ئۇ ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسىغا ئىشىنىشتۇر، ئىسلام ئەقىدىسى ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسى بىلەن ئالاھىدە بولغان.

ئىسلام ئەقىدىسى ئىلاھلىق مەسىلىسىدىكى پەلسەپىلەرنىڭ خىياللىرى ۋە دىنلارنىڭ بۇرۇلىشىنى تۈزلىدى. ھەر خىل پەلسەپىلەر ۋە دىنلار تەسەۋۋۇر قىلىشۋاتقان ئىلاھ ئىسلام دىنىدىكى ئىلاھ ئەمەس، ئىسلام دىنىدىكى ئىلاھ ھەممە نەرسىلەرنىڭ پادىشاھى، يارىتىش ۋە بۇيرۇش سالاھىيتىگە ئىگە زات، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى، ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچى، ھەممە ئىشلارنى كونترول قىلغۇچى زاتتۇر. ھېچ قانداق بىر نەرسە ئۇ ئىلاھنىڭ ھۆكۈمرانلىق دائىرىسىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ، ئۆزى خالىغانچە ھۆكۈم قىلىدۇ، ئىرادىسى بويىچە ئىش قىلىدۇ، ئاسمان ۋە زېمىندىكى ھېچقانداق بىر نەرسە ئۇ زاتقا مەخپى بولۇپ قالمايدۇ.

ئۇ ئىلاھ ناھايىتى سېخى، ئادىل، مېھرىبان، رەھىمدىل، ھەممىنى بىلگۈچى، ھىكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى زاتتۇر. ئۇ ئىلاھ ھېچ بىر مەخلۇققا زۇلۇم قىلمايدۇ، بىر ئىنساننى باشقىلارنىڭ جىنايىتى بىلەن جازالىمايدۇ، بىر ئادەمنىڭ قىلغان ئىش ھەققىنى كەمەيتىپ قويمايدۇ ۋە زايا قىلىۋەتمەيدۇ. ئاللاھ تائالا خاتالىقسىز جازالىمايدۇ، ياخشىلىقنىڭ ئەجرىنى زايا قىلىۋەتمەيدۇ بەلكى ئەجرىنى ھەسسىلەپ بېرىدۇ. كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ئىشلارنىڭ ھەممىسى بۇ ئىلاھنىڭ تەقدىرى، كونتروللىقى، ئىرادىسى، بىلىشى ۋە ھىكمەت تەقەززاسى بىلەن بولىدۇ، تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش مانا مۇشۇنداق بولىدۇ. تاسادىپىلىققا ئىشىنىش ياكى بەخت تەلەيگە ئىشىنىش تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرگەنلىك بولمايدۇ.

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن ئاللاھنىڭ ئىلمىنىڭ كەڭلىكى، ئىرادىسىنىڭ ئومۇملۇقى، قۇدرىتىنىڭ كەڭرىلىكى، كائىناتتىكى ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ ئىلاھى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشتۇر. كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ياكى سادىر بولۇۋاتقان ئىشلار ئىلگىرىكى پىلان، قەدىمقى تەدبىر، ھەممىنى بىلگۈچى، ھەممىدىن غالىب زاتنىڭ تەقدىر قىلىشىغا بىنائەن بولىدۇ.

## قازا

قازا- ئاللاھنىڭ شۇ ئالدىنئالا بىلگىنى ۋە بەلگىلىگىنىگە ئاساسەن، كائىناتتا بولىدىغان بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئىنسانلار تەرىپىدىن سادىر بولىدىغان ئىش - پائالىيەتلەرنى ۋۇجۇتقا چىقىرىشى دېمەكتۇر.

قازا ۋە قەدەرنىڭ مەنىسى - بەزى كىشىلەر چۈشەنگەندەك - ئاللاھنىڭ ئۆزى تەقدىر قىلغان نەرسىسىگە بەندىلەرنى زورلىغانلىقى ئەمەس. بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئىنسان خالىغان ئىشنى قىلىش ياكى قىلماسلىقتا مۇتلەق ئەركىندۇر. ئاللاھ شۇڭا ئىنسانغا ھەرقانداق ئىشلارنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىشتە ئەركىن ئىرادە، خاھىشنى ۋە ئۇنىڭغا يېتەرلىك قابىلىيەتنى بەرگەن. بىرەر ئىشنى قىلىشتا ئەركىن بولالىغان ئادەم، ئۇنى تەرك ئېتىشتىمۇ ئەركىندۇر. ئاللاھنىڭ، بىرەر بەندىنىڭ كېلىچەكتە قىلىدىغان ئىشلىرىنى ئالدىنئالا بىلىپ ئۇنى شۇنداق تەقدىر قىلغانلىقى ۋە ئەمەلىيەتتە بۇ ئىشلارنىڭ ئاللاھنىڭ بىلگىنى ۋە بەلگىلىگىنى بويىچە ۋۇجۇتقا چىقىپ ئەمەلگە ئاشقانلىقى ئۇ بەندىنىڭ ئىرادىسى ۋە خاھىشىنىڭ سىرتىدا بولغان ئىش ئەمەس. بەلكى بەندىنىڭ ئىرادە ۋە خاھىشىغا ئاساسەن ئەمەلگە ئاشقان ئىش. چۈنكى ئىنساندا ھەر قانداق بىر ئىشنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىشتە ئەركىن ئىرادە بار.

ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِن تَكْفُرُوا فَإِنَّ اللَّهَ غَنِيٌّ عَنكُمْ وَلَا يَرْضَىٰ لِعِبَادِهِ الْكُفْرَ وَإِن تَشْكُرُوا يَرْضَهُ لَكُمْ وَلَا تَزِرُ وَازِرَةٌ وِزْرَ أُخْرَىٰ ثُمَّ إِلَىٰ رَبِّكُم مَّرْجِعُكُمْ فَيُنَبِّئُكُم بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ إِنَّهُ عَلِيمٌ بِذَاتِ الصُّدُورِ (7)]

« ئەگەر كاپىر بولساڭلار الله سىلەردىن بىھاجەتتۇر، الله بەندىلىرىنىڭ كاپىر بولۇشىغا رازى بولمايدۇ. ئەگەر سىلەر شۈكۈر قىلساڭلار، الله سىلەرنىڭ قىلغان شۈكۈرۈڭلاردىن رازى بولىدۇ، بىر گۇناھكار ئادەم باشقا بىراۋنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ (يەنى ھەر ئادەم قىلغان گۇناھىغا ئۆزى جاۋابكار بولىدۇ)، ئاندىن سىلەر پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر، الله قىلمىشىڭلارنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ، الله ھەقىقەتەن دىللاردىكى سىرلارنى تولۇق بىلگۈچىدۇر » [زۇمەر سۈرىسى 7 - ئايەت].

ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَقُلِ الْحَقُّ مِن رَّبِّكُمْ فَمَن شَاءَ فَلْيُؤْمِن وَمَن شَاءَ فَلْيَكْفُرْ إِنَّا أَعْتَدْنَا لِلظَّالِمِينَ نَارًا أَحَاطَ بِهِمْ سُرَادِقُهَا وَإِن يَسْتَغِيثُوا يُغَاثُوا بِمَاءٍ كَالْمُهْلِ يَشْوِي الْوُجُوهَ بِئْسَ الشَّرَابُ وَسَاءَتْ مُرْتَفَقًا (29)]

« (ئى مۇھەممەد!) «(بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولىدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن» دېگىن، بىز ھەقىقەتەن كاپىرلار ئۈچۈن تۈتۈن پەردىلىرى ئۇلارنى ئورىۋالىدىغان ئوتنى تەييارلىدۇق، ئۇلار (تەشنالىقتىن) سۇ تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا مەدەن ئېرىتمىسىگە ئوخشاش، يۈزلەرنى كۆيدۈرۈۋېتىدىغان (ناھايىتى قىزىق)

سۇ بېرىلىدۇ، بۇ نېمىدېگەن يامان شاراب! جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!.» [كەھف سۈرىسى 29 ـ ئايەت].

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىسلام دىنىدا ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان ئالتە ئىماننىڭ بىرىدۇر. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرمىگەن، ئىشەنمىگەن ئادەمنىڭ ئىمانى قوبۇل ئەمەس.

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 ھەقىقەتكە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ـ كائىناتتا بولۇپ تۇرغان ھەرقانداق پايدىلىق ھادىسىلەر، مەسىلەن: يامغۇرلارنىڭ يېغىشى، زىرائەتلەرنىڭ مول ھوسۇل بېرىشى، دەرەخلەرنىڭ مېۋە بېرىشى، دۇنيادا يۈز بېرىپ تۇرغان ھەر قانداق زىيانلىق ھادىسىلەر، مەسىلەن: يەر تەۋرەش، ۋابا، قورغاقچىلىق، سۇ ئاپىتى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. بۇ ھادىسىلەرنى ۋە ئۇلارنىڭ سەۋەبلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ ياراتقاندۇر، دەپ ئىشىنىش.

2 ـ دۇنيادىكى ھەر قانداق ياخشىلىقلار، مەسىلەن: تىنچلىق، ئامانلىق، تەن ساقلىقى، خاتىرجەملىك، باياشاتلىق ۋە ئۇنىڭدىكى ھەر قانداق بەختسىزلىكلەر، مەسىلەن: ئۇرۇش، ئۆلۈم، كېسەللىك، دەرت، جاپا ـ مۇشەققەتلەر ھەممىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ، بۇلارنى ۋە بۇلارنىڭ سەۋەبلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ ئۆزى ياراتقان، دەپ ئىشىنىش. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ :

[وَإِن يَمْسَسْكَ اللّهُ بِضُرٍّ فَلاَ كَاشِفَ لَهُ إِلاَّ هُوَ وَإِن يَمْسَسْكَ بِخَيْرٍ فَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدُيرٌ [17]

«ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر كۈلپەت يەتكۈزسە، ئۇنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم كۆتۈرۈۋېتەلمەيدۇ. ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر ياخشىلىق يەتكۈزسە (ئۇ چاغدا ئۇنىڭغا ھېچكىم ئارىلىشالمايدۇ)، چۈنكى ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر» [ئەنئام سۈرىسى 17 ـ ئايەت].

3 ـ مەخلۇقاتلارنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇش، يېيىش ـ ئىچىش ۋە باشقا بارلىق ئىشلىرى پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ئىشلارنى يارىتىش بىلەن بىرگە ئىنسانلارغا ئۇلارنى قانداق يوسۇندا قىلىنىش ئىختىيارىنى ۋە قابىلىيىتىنى بەرگەن، دەپ ئىشىنىش. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[هُوَ الَّذِي جَعَلَ لَكُمُ الْأَرْضَ ذَلُولًا فَامْشُوا فِي مَنَاكِبِهَا وَكُلُوا مِن رِّزْقِهِ وَإِلَيْهِ النُّشُورُ (15)]

«ئاللاھ سىلەرگە زېمىننى مېڭىشقا ئاسان قىلدى، زېمىننىڭ ئەتراپىدا مېڭىڭلار. ئاللاھنىڭ (بەرگەن) رىزقىدىن يەڭلار، سىلەر تىرىلگەندىن كېيىن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر» [مۇلك سۈرىسى 15 ـ ئايەت].

4 ـ ئىنسانلارنىڭ قولىدىن كېلىدىغان ھەر قانداق ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى تەقدىر قىلغۇچى ئاللاھدۇر. لېكىن بۇ ئىشلارنىڭ ھەرقايسىسىنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىش ئىنسانلارنىڭ ئىختىيارىدا بولۇپ، بۇ ئىختىيارنى ئۇلارغا ئاللاھ بەرگەن، دەپ ئىشىنىش.

ئاللاھ ئەزەلدە ئىنسانلارنىڭ كېلىچەكتە قىلىدىغان ياخشى ـ يامان ھەر قانداق ئىشلىرىنى ئېنىق بىلگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇلارنى شۇ بويىچە بولۇشقا بەلگىلىگەن ۋە ئىنسانلارنى خالىغانلىرىنى قىلىش ياكى قىلماسلىقتا ئەركىن ئىختىيار ۋە ئىرادە بىلەن بۇ ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتكەن. ئىنسانلار بىرەر ئىشنى قىلىش ياكى قىلماسلىقتا ئەركىن ئىختىيار ۋە

ئىرادىگە ئىگە بولغانلىقلىرى ئۈچۈنلا ئۇلار بۇ دۇنيادىكى بارلىق قىلمىشلىرىدىن جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئىنسانلارغا ياخشىلىقنىڭ يوللىرىنى ۋە تۈرلىرىنى كۆرسىتىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇلارنى شۇ ياخشىلىقلارنى قىلىشقا تەرغىب قىلدى، يامانلىقنىڭ يوللىرىنى ۋە تۈرلىرىنى بايان قىلىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇلارنى بۇ يامانلىقلارنى تەرك ئېتىشكە بۇيرۇپ، ئۇلارنى يامانلىقلارنىڭ ئاقىۋەتلىرىدىن ئاگاھلاندۇردى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَقُلِ اعْمَلُواْ فَسَيَرَى اللّهُ عَمَلَكُمْ وَرَسُولُهُ وَالْمُؤْمِنُونَ وَسَتُرَدُّونَ إِلَى عَالِمِ الْغَيْبِ وَالشَّهَادَةِ فَيُنَبِّئُكُم بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ (105)]

«(ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، (خالىغان) ئەمەللەرنى قىلىڭلار، قىلغان ئەمەلىڭلارنى ئاللاھ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە مۆمىنلەر كۆرۈپ تۇرىدۇ. يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا (نەرسىلەرنى) بىلگۈچى ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاللاھ قىلمىشىڭلارنى خەۋەر قىلىدۇ» [تەۋبە سۈرىسى 105 ـ ئايەت].

## تەقدىرنىڭ مەيدانلىرى

تەقدىرنىڭ مەيدانلىرى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى: كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ئىشلار:

ئوربىتىلارنىڭ ئايلىنىشى، سەييارىلارنىڭ ھەركىتى، شامالنىڭ يۆنۈلۈشى، بۇلۇتلارنىڭ تېز سۈرئەتتە ھەرىكەت قىلىشى، يامغۇرنىڭ چۈشىشى، كېچە ـ كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى، زەررە چاغلىق نەرسىدىن تارتىپ ئالەم بوشلۇقىدىكى قۇياش سىستېمىسىغا قەدەر خىلمۇ۔ خىل ئۆسۈملۈك ۋە جانسىز نەرسىلەردە يۈز بېرىدىغان ئومۇمى كائىنات نىزامىغا ئالاقىدار.

بۇ نەرسىلەرنىڭ يۇقىرىسى ـ تۆۋەندىكىسى، بىز كۆرەلەيدىغىنى ياكى كۆرەلمەيدىغىنىنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدۇ، بۇ نەرسىلەر ئاللاھنىڭ ئىلمىدىن سىرتتىقى شەيئىلەر ئەمەس. ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ، بۇ نەرسىلەر ئاللاھ تەقدىر قىلغان قانۇن ـ نىزام بويىچە ماڭىدۇ. يۇقارقى نەرسىلەردىن تەقدىرنىڭ تۆت دەرجىسى ئايرىلمايدۇ: (بىلىش، يېزىش، ئىرادە، تەقدىر). تەقدىرنىڭ بۇ تۆت دەرجىگە ھېچقانداق بىر مەخلۇق ئارىلىشالمايدۇ ياكى ئۆزگەرتەلمەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىسى ئىبراھىم ئۆلۈپ كەتكەن كۈنى قۇياش ئۇشتۇمتۇت تۇتۇلۇپ قالىدۇ، بەزى كىشلەر بۇ ھادىسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىسى ئۆلۈپ كەتكەنلىگى ئۈچۈن قۇياش تۇتۇلۇپ قالدى دېيىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ خىيالنى ئىنكار قىلىپ: " قۇياش بىلەن ئاي ئاللاھنىڭ قۇدرەتلىرىنىڭ قاتارىدىندۇر، ئۇ بىر ئادەمنىڭ ئۆلۈپ قالغانلىقى ياكى تىرىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن تۇتۇلۇپ قالمايدۇ " دېگەنىدى. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

[وَآيَةٌ لَّهُمْ اللَّيْلُ نَسْلَخُ مِنْهُ النَّهَارَ فَإِذَا هُم مُّظْلِمُونَ (37) وَالشَّمْسُ تَجْرِي لِمُسْتَقَرٍّ لَّهَا ذَلِكَ تَقْدِيرُ الْعَزِيزِ الْعَلِيمِ (38) وَالْقَمَرَ قَدَّرْنَاهُ مَنَازِلَ حَتَّى عَادَ كَالْعُرْجُونِ الْقَدِيمِ (39) لَا الشَّمْسُ يَنبَغِي لَهَا أَن تُدْرِكَ الْقَمَرَ وَلَا اللَّيْلُ سَابِقُ النَّهَارِ وَكُلٌّ فِي فَلَكٍ يَسْبَحُونَ (40)]

« كۈن بەلگىلەنگەن جايغا قاراپ سەيىر قىلىدۇ، بۇ غالىب، ھەممىنى بىلگۈچى ئاللاھنىڭ

ئالدىنئالا بەلگىلىگەن ئىشىدۇر، ئايغا سەيىر قىلىدىغان مەنزىللەرنى بەلگىلىدۇق، ئۇ (ئاخىرقى مەنزىلىگە يېتىپ بارغاندا) خورمىنىڭ قۇرۇپ قالغان شېخىغا ئوخشاش بولۇپ قالىدۇ. كۈننىڭ ئايغا يېتىشىۋېلىشى(يەنى ئىككىسىنىڭ جەم بولۇپ قېلىشى)، كېچىنىڭ كۈندۈزدىن ئېشىپ كېتىشى(يەنى ۋاقتى كەلمەستىن كۈندۈزنىڭ ئورنىنى ئېلىشى) مۇمكىن ئەمەس، ھەر بىرى پەلەكتە ئۈزۈپ يۈرىدۇ» (سۈرە ياسىن. 37~40. ئايەت).

بۇ چوڭ پىلانىتلار ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە بويسۇنىدۇ، ئۇنىڭ تەقدىرى بىلەن ھەرىكەت قىلىدۇ، بۇ پىلانىتلارنىڭ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى ۋە ئىرادىسىگە بويسۇنىشى ئاللاھنىڭ بۇ سۆزىدە ئىپادىلىنىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[لاَ يَسْتَأْذِنُكَ الَّذِينَ يُؤْمِنُونَ بِاللّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ أَن يُجَاهِدُواْ بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنفُسِهِمْ وَاللّهُ عَلِيمٌ بِالْمُتَّقِينَ (44)]

« يەتتە ئاسمان. زېمىن ۋە ئۇلاردىكى مەخلۇقاتلار ئاللاھنى پاك دەپ بىلىدۇ، (كائىناتتىكى) قانداقلىكى نەرسە بولمىسۇن، ئاللاھنى پاك دەپ مەدھىيلەيدۇ (يەنى ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلىقىنى سۆزلەيدۇ)، لېكىن سىلەر (تىلىڭلار ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ مەدھىيسىنى سەزمەيسىلەر، ئاللاھ ھەقىقەتەن بەندىلىرىگە ھەلىمدۇر(يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)، (تەۋبە قىلغۇچىلارنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر»، (سۈرە تەۋبە. 44. ئايەت).

ئىككىنچى : يارىتىلىشىمىز ۋە ھاياتىمىزدىكى بىز ئارىلىشالمايدىغان مەيدان:

بۇ ئىنسانلارغا ئالاقىدار بولغان مەيداندۇر؛ نېمە ئۈچۈن يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن ئىنسان سۈپىتىدە يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن بىرسى ئەر يەنە بىرسى قىز قىلىپ يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن بۇ ئۈيغۇردىن ئۇ ئەرەپتىن يارىتىلدى؟ نېمە ئۈچۈن بۇ بۇ يەردە ئۇ باشقا ئورۇندا ۋە باشقا ۋاقىتتا يارىتىلدى؟ نېمە ئۈچۈن بۇنىڭ رەڭگى ئاق يەنە بىرسىنىڭ قارا؟ نېمە ئۈچۈن بۇ زېرەك يەنە بىرسى گالۋاڭ؟ نېمە ئۈچۈن بۇنىڭ بويى ئېگىز ئۇنىڭ پاكار؟ نېمە ئۈچۈن بۇ 100 يىل ئۆمۈر كۆردى، يەنە بىرسى ياش تۇرۇپلا ئۆلۈپ كەتتى دېگەن ساھەدە ئىنسانلارنىڭ ھېچقانداق ئىرادىسى ياكى ئىختىيارلىقى بولمايدۇ!. بۇ سۇئاللارغا ئىلاھى ئىرادە ۋە ئىلاھى تەقدىردىن باشقا جاۋاپ يوق. ئاللاھ تائالا تەقدىر قىلىدۇ، خاس قىلىدۇ، تاللايدۇ ۋە ئىرادە قىلىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دىيدۇ:

[وَرَبُّكَ يَخْلُقُ مَا يَشَاء وَيَخْتَارُ مَا كَانَ لَهُمُ الْخِيَرَةُ سُبْحَانَ اللَّهِ وَتَعَالَى عَمَّا يُشْرِكُونَ (68)]

« ئاللاھ (مەخلۇقاتىدىن) خالىغىنىنى يارىتىدۇ، خالىغان ئادەمنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللايدۇ، تاللاش ھوقۇقى ئۇلاردا ئەمەس» (سۈرە قەسەس.68. ئايەت).

[لِلَّهِ مُلْكُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ يَخْلُقُ مَا يَشَاء يَهَبُ لِمَنْ يَشَاء إِنَاثًا وَيَهَبُ لِمَن يَشَاء الذُّكُورَ (49) أَوْ يُزَوِّجُهُمْ ذُكْرَانًا وَإِنَاثًا وَيَجْعَلُ مَن يَشَاء عَقِيمًا إِنَّهُ عَلِيمٌ قَدِيرٌ (50)]

« ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ نېمىنى خالىسا شۇنى يارىتىدۇ، خالىغان ئادەمگە قىز پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ، خالىغان ئادەمگە ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ ياكى ئۇلارغا ئوغۇل، قىزنى ئارىلاش بېرىدۇ، خالىغان ئادەمنى تۇغماس قىلىدۇ، ئاللاھ

ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر» (سۈرە شۇرا- 49- 50-ئايەت).

[وَاللَّهُ خَلَقَكُم مِّن تُرَابٍ ثُمَّ مِن نُّطْفَةٍ ثُمَّ جَعَلَكُمْ أَزْوَاجًا وَمَا تَحْمِلُ مِنْ أُنثَى وَلَا تَضَعُ إِلَّا بِعِلْمِهِ وَمَا يُعَمَّرُ مِن مُّعَمَّرٍ وَلَا يُنقَصُ مِنْ عُمُرِهِ إِلَّا فِي كِتَابٍ إِنَّ ذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ (11)]

« الله سىلەرنى (يەنى ئەسلىڭلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنى) تۇپراقتىن ياراتتى. ئاندىن ئابىمەنىيدىن پەيدا قىلدى. ئاندىن سىلەرنى (ئەر - ئاياللدىن ئىبارەت) بىر جۈپ قىلدى، ھەر قانداق ئايالنىڭ ھامىلدار بولۇشى ۋە تۇغۇشى الله نىڭ ئىلمىنىڭ سىرتىدا ئەمەس، ھەرقانداق ئادەمنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن ياكى قىسقا بولۇشى لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىلغان، بۇ ھەقىقەتەن الله قا ئاسان » (سۈرە فاتىر- 11- ئايەت).

يۇقىردا بايان قىلىنغان بۇ ئىشلاردا بىزدە ھېچقانداق ئىختىيارلىق يوق، مەجبۇرى ھالەتتە ماگمىز، بۇ ئىشلاردا تەقدىر تۆت دەرجىسى بىلەن بىرگە ھەمرا بولىدۇ، بۇ ئىشلارنىڭ ھېچ بىرىسدە بىز مەسئۇل ئەمەس، دۇنيا- ئاخىرەتتە سوراققا تارتىلمايمىز، زىرەك، دۆت، ئاق تەنلىك، قارا تەنلىك، بويىمىزنىڭ ئىگىز ياكى پاكار بولىشى، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرشىمىز ياكى قىسقا مۇددەت ئۆمۈر كۆرشىمىز، ئاتا- ئانىمىزنىڭ كىم بولىشى ۋە قەيەرە تۇغۇلشىمىزدىن ھىساپ بەرمەيمىز. بۇ مەسىلىلەردە ئاللارھىنىڭ تەقدىرىگە رازى بولىشىمىز، ئاللاھ تەقدىر قىلغان ئىشلاردا بىزگە بەزىسى كۆرۈنۈپ، يەنە بەزىسى كۆرۈنمەيدىغان ھىكمەت بار دەپ ئىشىنىمىز لازىم. تارىختىكى ئاتا - بوۋىللىرىمىز تەقدىرگە ئىشىنىپ ئاجايىپ ئىشلارنى قىلالىغان، مۆجىزە خاراكتىرلىك ئىجادىيەتلەرنى يارىتالىغان ئىدى.

ئۈچىنچى: ئىختىيارى ئىشلىرىمىز:

ئىختىيارى ئىشلار مەيدانى؛ مۇباھ ۋە ئىتائەت ئىشلاردىن: يىمەك -ئىچمەك، كىيىم - كېچەك، ناماز ئوقۇش، رامىزان تۇتۇش، جىھاد قىلىش، زاكات بىرىش، ئاللاھنى ئەسلەش، گۇناھ ئىشلاردىن: ئوغۇرلۇق قىلىش، پاھىشە قىلىش، ھاراق ئىچىش، جازانە بىلەن شۇغۇللىنىشقا ئوخشاش ئىنسان ئۆز كۆڭلىدە ئەركىن ئىرادە، ئىختىيارلىق ۋە ئىقتىدارىنى ھىس قىلىدىغان ئىشلار. دىمەك ئىنسان ئۆز كۆڭلىدە ئەركىنلىك ۋە ئىختىيارلىقنى ھىس قىلىدىغان مەيدانلار ئىختىيارى مەيدانلار قاتارىدىن ھىساپلىنىدۇ. بۇ مەيدانمۇ ناھايىتى كەڭرىدۇر. سىز بۇ ئىختىيارى مەيداندا قانداق ھەرىكەت قىلىسىڭىز بولىدۇ، توغرا يولدا ماگامسىز ياكى خاتا يولدا ماگامسىز ئۇ سىزدىكى ئىختىيار. بۇ مەيدان چەمبەرچەس يۇمىلاق دائىرىگە ئوخشايدۇ، بۇ مەيداندا قانداق قەدەم تاشلىسىڭىز سىز ھۆر. ئىنسانغا بىرىلگەن بۇ ھۆرلۈك مەيداندا مەجبۇرلاش دەيدىغان ئىشلار قەتئى يۈز بەرمەيدۇ. ئۆزىمىزدە ئىختىيارلىق ۋە قۇدرەتنى ھىس قىلىۋاتقان بۇ ئىشلار ئاللاھنىڭ بىلىشى، ئىلگىرى يېزىپ قويۇشى، ئىرادىسى ۋە ئۆتكۈر قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ئەمما ئاللاھ تائالانىڭ بۇ ئىشلارنى سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى بىلىشى، ئۇنى لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىپ قويىشى مۇسۇلمانلار ئارىسدا بىرلىككە كەلگەن مەسىلە.

بىر پىكىرگە كىلەلمىگەن مەسىلە: ئىنسانلارنىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرى ئىنسانلارنىڭ ئۆز ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ياكى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ياكى ئاللاھ بىلەن ئىنسانلار ئارىسدا ئورتاق بولامدۇ؟ پەرۋەردىگارغا ئالاقدار تەرىپى قايسى؟ ئىنسانلارغا ئالاقدار تەرىپى قايسى؟

باشقىچە ئۇقۇم بىلەن ئېيتقاندا: ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنىڭ ئىتائەت ۋە گۇناھ بولۇشىنى ئىرادە قىلامدۇ؟ ئىنسانلارنىڭ قىلغۇاتقان ئىشلىرىنى ئاللاھ ياراتتىمۇ؟ ياكى ئىنسانلارنىڭ ئۆزلىرى ئىختىيارى بىلەن ياراتتىمۇ؟.

## قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ شەكلى

1 ـ ئىنسانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن كېسەللىك، دەرت ـ ئەلەم، بالايىئاپەت، يوقسۇللۇق ۋە جاپا ـ مۇشەققەتلەرنىڭ ھەممىنى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئىشىنىش بىلەن بىرگە بۇلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن سەۋەبلەرنىڭ ھەممىنى قىلىش، ئاللاھقا ئۇلارنى كۆتۈرىۋېتىشنى سوراپ دۇئا قىلىش ۋە بۇلارنىڭ سەۋەبىدىن (يەنى يۇقىرىقى كۈلپەتلەرنىڭ سەۋەبىدىن) تارتقان جاپالارنىڭ بەدىلىگە ئاللاھنىڭ ساۋاب بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر. بىراق كېلىچەككە ئائىت ئىشلارنى «ئاللاھنىڭ تەقدىرىدە نېمە بولسا شۇ بولىدىغۇ»، دەپ ئىشلىمەستىن، سەۋەب قىلماستىن «ئۇۋزمە پىش ئاغزىمغا چۈش» دەپ ئولتۇرىۋېلىش ئىنسانلىقنىڭ شەنىگە ھەرگىزمۇ ياراشمايدىغان تەييارتاپلىق ۋە ئىنسانلىق ھۆرمەتنىڭ ھېسابىغا ئىشلەنگەن كەچۈرۈلمەس جىنايەتتۇر.

2 ـ ئىنسانلارغا يەتكەن كېسەللىك، ئاجىزلىق ۋە يوقسۇللۇقلارنى «ئاللاھنىڭ تەقدىرىغۇ» دەپ ئۇلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن سەۋەب قىلماسلىق چوڭ خاتالىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ يۇقىرىقى كۈلپەتلەرنى ياراتقان بولسا، ئىنساندا ئەقىل بىلەن ئىرادىنىمۇ ياراتتى. ئىنساننىڭ ئاللاھ بەرگەن بۇ ئەقىل، ئىرادە بىلەن سەۋەب قىلىشىمۇ ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر. «تەقدىر بىلەن كېسەل بولدۇمغۇ »، دەپ سەۋەب قىلماستىن ئۆلۈش ياكى «تەقدىر بىلەن ئوغرى بولۇپ قالدىمغۇ»، دەپ ئوغۇرلۇق قىلىش ئېغىر گۇناھ ھەمدە ئاللاھقا تۆھمەت قىلغانلىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ قانداقلا بىر كېسەللىكنى ياكى دەرتنى ياراتقان بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭ شىپاسىنى ياراتقان. ئىنسان ئۆزىدىكى ئىرادە ۋە ئەقىل بىلەن سەۋەب قىلىش ئارقىلىق ئۇنىڭ شىپاسىنى تېپىشقا بۇيرۇلغان. ئاللاھ يامانلىقنى ياراتقان بولسا، ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتلىرى ۋە جازالىرىدىن ئىنسانلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ، ئۇلارنى ئۇنىڭدىن يىراق بولۇشقا بۇيرىدى ۋە بۇنداق يامان ئىشلارنى قىلىش ياكى ئۇلاردىن يېنىش ئىختىيارىنىمۇ ئىنساننىڭ ئۆزىگە بەردى.

ئۇستاز رەھمەتۇللا ئىنايەتۇللانىڭ «ئىلىم ۋە ئىمان» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق نەقىل بىرىلگەن. ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئالدىغا بىر ئوغرىنى ئېلىپ كىرىدۇ. سوراق ئۈستىدە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغرىدىن «نېمە ئۈچۈن ئوغۇرلۇق قىلدىڭ» دەپ سورىغاندا ئوغرى «ئاللاھ تەقدىر قىلغانىكەن شۇڭا ئوغۇرلۇق قىلدىم» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغرىنى 30 دەررە ئۇرۇپ ئاندىن كېيىن قولىنى كېسىشكە بۇيرۇق بەرگەندە، ساھابىلاردىن بىرى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن «نېمە ئۈچۈن بىر ئوغرىلىق جىنايىتىگە ئىككى جازا بېرىلىدۇ؟» دەپ سورايدۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا جاۋاب بېرىپ: «ئاللاھقا يالغاندىن تۆھمەت قىلغانلىقى ئۈچۈن 30 دەررە ئورۇشقا، ئوغۇرلۇق قىلغانلىقى ئۈچۈن قولىنى كېسىشكە بۇيرىدىم» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۇنى

ئوغۇرلۇق قىلىشقا بۇيرۇغان ئەمەس، بەلكى ئۇ، ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئوغۇرلۇق قىلغان.

3- كائىناتتا بولىدىغان ھەرقانداق ھادىسە، ئىنسانلارنىڭ قىلىدىغان ياخشىلىق - يامانلىق ھەرقانداق ئىشلىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. ئىنسان ھەرقانداق ئىشنى قىلىشتا ياكى قىلماسلىقتا ئاللاھ بەرگەن ئىختىيار بىلەن ئەركىندۇر. لېكىن ئاللاھ ياخشى ئىشلارغا رازىكى، يامان ئىشلارغا رازى ئەمەستۇر.

## قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ھېكمىتى ۋە پايدىسى

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنىڭ ئەڭ كۈچلۈك بىر ئىلاھىي قانۇننىڭ ھىمايىسى ئاستىدا ھەرىكەت قىلىۋاتقانلىقىغا ۋە ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنىڭ بېشىغا بىرەر بالا - قازا ياكى ئېغىر كۈلپەتلەر كەلسە ئاھ ئۇرۇپ ئۆزىنى يوقىتىپ قويمايدۇ، بىرەر مۇۋەپپەقىيەت قازانسا خوشاللىقتىن ئۆزىگە ئىشىنىپ كۆرەڭلەپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ھەممىنى ئاللاھتىن دەپ بىلىدۇ. شۇڭا ئۇ، بالا - قازا يەتكەندە سەبىر قىلىدۇ، مۇۋەپپەقىيەت قازانغاندا ئاللاھقا شۈكۈر قىلىدۇ. ئىنسان مەغلۇبىيەتكە ئاھ ئۇرۇپ كەتمەيدىغان ۋە مۇۋەپپەقىيەتكە كۆرەڭلەپ كەتمەيدىغان دەرىجىگە يەتكەندە، ئۇ ھەقىقى پىشىپ يېتىلگەن بولىدۇ. ئىمان ئەنە شۇنداق ئېسىل ئەرلەرنى يارىتىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[مَا أَصَابَ مِن مُّصِيبَةٍ إِلَّا بِإِذْنِ اللَّهِ وَمَن يُؤْمِن بِاللَّهِ يَهْدِ قَلْبَهُ وَاللَّهُ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ (11)]

«كىشىگە يەتكەن ھەر قانداق مۇسىبەت ئاللاھنىڭ قازاسى بىلەنلا يېتىدۇ. كىمكى ئاللاھقا (يەنى ھەر قانداق مۇسىبەت ئاللاھنىڭ قازاسى بىلەن يېتىدۇ، دېگەن سۆزگە) ئىشىنىدىكەن، ئاللاھ ئۇنىڭ قەلبىنى (سەبىرگە) يېتەكلەيدۇ. ئاللاھ ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر» [تاغابۇن سۈرىسى 11 - ئايەت].

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى - مۇسۇلمان بولۇشنىڭ شەرتى بولغان 6 ئىماننىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرمىگەن كىشى مۇسۇلمان بولالمايدۇ. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ باشقا پايدىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 - مەغپىرەت

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ.

2300/1347 – أبو سعيدٍ، وأبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُم – رفعاه:((ما يُصيبُ المؤمن من وصبٍ، ولا نصبٍ، ولاسقمٍ، ولاحزن حتى الهمِّ يُهمُّه إلا كفَّر الله به سيئاته))* البخاري (5641)، مسلم (2573) الترمذي (966)

2300/1347 - ئەبۇ سەئىد ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن مۇنداق ئاڭلىغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇئمىنگە ئاغرىق، چارچاش، كېسەللىك، قايغۇ - ھەسرەت، ھەتتا كىچىك بىر غەم يەتسە، شۇنىڭ بەدىلىگە الله تائالا ئۇ مۇئمىننىڭ خاتالىقلىرىنى كەچۈرىدۇ. (مۇسلىم 2573)

2308/1353 – أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((ما يزال البلاءُ بالمؤمن والمؤمنة في

نفسه وولده ومالهِ حتى يلقى الله وما عليه خطيئةٌ))* الترمذي (2399)

2308/1353 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دەيدۇ: مۇئمىن ئەر ۋە ئايالنىڭ نەپسىگە، بالا ـ ۋاقىسى ۋە پۇل ـ مېلىغا داۋاملىق مۇسىبەت يېتىپ تۇرىدۇ. ئاخىرىدا، ئۇلار الله تائالا بىلەن ھېچقانداق گۇناھى يوق ھالەتتە ئۇچرىشىدۇ. (تىرمىزى: 2399)

2 ـ ساۋابلىق

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىگە ساۋاب بېرىلىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[الَّذِينَ إِذَا أَصَابَتْهُم مُّصِيبَةٌ قَالُواْ إِنَّا لِلّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعونَ (156) أُولَئِكَ عَلَيْهِمْ صَلَوَاتٌ مِّن رَّبِّهِمْ وَرَحْمَةٌ وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُهْتَدُونَ (157)]

«(بېشىغا كەلگەن زىيان ـ زەخمەت، مۇسىبەتلەرگە) سەبىر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇشخەۋەر بەرگىن. ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا ئۇلار "بىز ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چۇقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز"دەيدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر. ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر» [بەقەر سۈرىسى 156 ـ 157 ـ ئايەتە].

3 ـ قانائەت ۋە كەڭ قۇرساقلىق

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى قانائەتلىك ۋە كەڭ قۇرساق بولىدۇ.

9683/5937 ــ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ:« من يأخذ هذه الكلمات فيعملُ بهنَّ أو يعلمُ من يعملُ بهنَّ؟ »قال أبو هريرةُ: قلتُ: أنا يا رسولَ الله، فأخذ بيدي فعد خمسًا فقال:« اتق المحارم تكُن أعبدَ الناسِ، وارض بما قسمَ الله لك تكن أغنى الناسِ، وأحسن إلى جاركَ تكُن مؤمنًا، وأحبَّ للناسِ ما تُحبُّ لنفسكَ تكن مسلمًا، ولا تُكثر الضحك فإنَّ كثرة الضحك تُميتُ القلب»* الترمذي (2305)

9683/5937 ــ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىم مەندىن بەش كەلىمەنى ئۆگىنىپ، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىدۇ ياكى ئەمەل قىلىدىغان بىر كىشىگە ئۆگىتىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ! مەن ئۆگىنىمەن، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ قولۇمدىن تۇتۇپ مۇنداق دېدى: ھارامدىن ساقلانغىن، ئىنسانلار ئىچىدە ئەڭ ئىبادەتگۆي بولىسەن. اللەنىڭ ساڭا تەقسىم قىلغىنىغا رازى بولغىن، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ بېيى بولىسەن. قوشناڭغا ياخشىلىق قىلغىن، مۇئمىن بولىسەن. ئۆزەڭگە نېمىنى ياخشى كۆرسەڭ، باشقىلارغىمۇ شۇنى ياخشى كۆرگىن، مۇسۇلمان بولىسەن. كۆپ كۈلمىگىن، چۈنكى كۆپ كۈلكە قەلبنى ئۆلتۈرىدۇ. (تىرمىزى: 2305)

2854/1686 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لَيْسَ الْغِنَى عَنْ كَثْرَةِ الْعَرَضِ، وَلَكِنَّ الْغِنَى غِنَى النَّفْسِ))* البخاري (6446)، مسلم (1051)

2854/1686 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پۇل ـ مالنىڭ كۆپ بولغىنى بايلىق ئەمەس، بەلكى نەپسىنىڭ قانائەتچان بولغىنى بايلىقتۇر. (بۇخارى: 6446)

4 ـ شجائەت

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى ھەر قانداق بىر قىيىنچىلىقتا شجائەت بىلەن تاقابىل كېلىدۇ، ئۆزىنىڭ ھەق ـ ھوقۇقىنى قوغداش يولىدا ئاللاھنىڭ غەيرىدىن قورقمايدۇ. چۈنكى ئۇ، ئەجەل ئاللاھنىڭ ئىلكىدە ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىدۇ ـ دە، باشقىلارنىڭ قولىدىن كېلىدىغان خەۋپ ـ خەتەر ۋە زىيان ـ زەخمەتلەردىن قورقۇپ قالمايدۇ.

7635/4596 ـ عَنِ ابْنِ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – قَالَ: كُنْتُ خَلْفَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمًا فَقَالَ: ((يَا غُلامُ إِنِّي أُعَلِّمُكَ كَلِمَاتٍ احْفَظِ الله يَحْفَظْكَ، احْفَظِ الله تَجِدْهُ تُجَاهَكَ، إِذَا سَأَلْتَ فَاسْأَلِ الله، وَإِذَا اسْتَعَنْتَ فَاسْتَعِنْ بِالله، وَاعْلَمْ أَنَّ الْأُمَّةَ لَوِ اجْتَمَعَتْ عَلَى أَنْ يَنْفَعُوكَ بِشَيْءٍ لَمْ يَنْفَعُوكَ إِلا بِشَيْءٍ قَدْ كَتَبَهُ الله لَكَ، وَلَوِ اجْتَمَعُوا عَلَى أَنْ يَضُرُّوكَ بِشَيْءٍ لَمْ يَضُرُّوكَ إِلا بِشَيْءٍ قَدْ كَتَبَهُ الله عَلَيْكَ، رُفِعَتِ الْأَقْلامُ وَجَفَّتِ الصُّحُفُ))* الترمذي(2516)

7635/4596 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئارقىسىغا مىنگەشۋالغانىدىم. ئۇ: ئى ئوغلۇم ! مەن ساڭا بىر قانچە كەلىمە ئۆگىتىپ قوياي. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا چىڭ يېپىشقىنىكى، الله سېنى قوغدايدۇ. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىزچىل ئەمەل قىلغىنىكى، اللەنى كۆز ئالدىڭدا تاپىسەن. بىر نەرسە سورىساڭ، اللەتىن سورىغىن. ياردەم تىلىسەڭ، اللەتىن تىلىگىن. بىلىپ قويغىنىكى، بارلىق ئۇممەت ساڭا پايدا يەتكۈزۈش ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلسىمۇ، الله ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر بارلىق ئۇممەت ساڭا زىيان يەتكۈزۈش ئۈچۈن يىغىلسىمۇ، الله ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. قەلەملەر كۆتۈرۈلدى، بەتلەر قۇرۇدى. (تىرمىزى: 2516)

5 ـ سەۋرچانلىق

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈگەن كىشى سەۋرچان بولىدۇ، ئۆتكەنلەرگە ھەسرەت ـ نادامەت چەكمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ھەممە ئىشنىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ.

7652/4606 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الْمُؤْمِنُ الْقَوِيُّ خَيْرٌ وَأَحَبُّ إِلَى الله مِنَ الْمُؤْمِنِ الضَّعِيفِ وَفِي كُلٍّ خَيْرٌ، احْرِصْ عَلَى مَا يَنْفَعُكَ وَاسْتَعِنْ بِالله وَلا تَعْجَزْ، وَإِنْ أَصَابَكَ شَيْءٌ فَلا تَقُلْ: لَوْ أَنِّي فَعَلْتُ لَكَانَ كَذَا وَكَذَا. وَلَكِنْ قُلْ: قَدَرُ الله وَمَا شَاءَ فَعَلَ. فَإِنَّ لَوْ تَفْتَحُ عَمَلَ الشَّيْطَانِ))* مسلم (2664).

7652/4606 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر

سەللەللاھۇ  ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۈچلۈك مۇئمىن ئاجىز مۇئمىندىن ياخشى ۋە اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈكتۇر. لېكىن ھەر ئىككىلىسى ياخشىدۇر. ساڭا پايدىلىق بولغان ئىشلارنى قىلىشقا ھېرىسمەن بولغىن، اللەتىن ياردەم تىلىگىن، ئۆزەڭنى ئاجىز ھېس قىلمىغىن (ھەرقانداق ئەھۋالدا ئۈمىتۋار بولغىن!) ئەگەر ساڭا بىرەر مۇسىبەت يەتسە: "كاشكى مۇنداق قىلغان بولسام، بۇ ئىش ئۇنداق بولمايتتى  "دېمەستىن، ئەكسىچە: "اللەنىڭ تەقدىرى شۇنداقكەن. الله خالىغىنىنى قىلىدۇ "دېگىن! چۈنكى "كاشكى "دېگەن سۆز شەيتاننىڭ ئەمەلىگە ئىشىك ئاچىدۇ. (مۇسلىم: 2664)

6 ـ ئۈمىدۋارلىق

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىنىڭ كۆڭلى خاتىرجەم ۋە روھى ئۈمىدۋار بولىدۇ. چۈنكى بۇنداق كىشىلەر ھەر قانداق قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئوڭايلىقنىڭ بارلىقىغا،  باشقا كەلگەن مۇسىبەت،    جاپا ـ مۇشەققەتلەرنىڭ بەدىلىگە ساۋابنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىدۇ ـ دە، ئوڭۇشسىزلىقلارغا،  كۈلپەتلەرگە ۋە چوڭ قولدىن بېرىشلەرگە ئۇچرىغاندىمۇ،  ئاھ ئۇرۇپ ئۆزلىرىنى يوقىتىپ قويمايدۇ. بەلكى ئۈمىد بىلەن تەمكىن ھالدا خاتىرجەم ئۆمۈر سۈرىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[مَا أَصَابَ مِن مُّصِيبَةٍ فِي الْأَرْضِ وَلَا فِي أَنفُسِكُمْ إِلَّا فِي كِتَابٍ مِّن قَبْلِ أَن نَّبْرَأَهَا إِنَّ ذَٰلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ (22) لِكَيْلَا تَأْسَوْا عَلَىٰ مَا فَاتَكُمْ وَلَا تَفْرَحُوا بِمَا آتَاكُمْ وَاللَّهُ لَا يُحِبُّ كُلَّ مُخْتَالٍ فَخُورٍ (23)]

«يەر يۈزىدىكى بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئۆزەڭلار ئۇچرايدىغان مۇسىبەتلەر،  بىز ئۇلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن (لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلغان) بۇ ئىش شۈبھىسىزكى،  ئاللاھقا ئاساندۇر. (ئاللاھنىڭ ئۇلارنى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىشى) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە قايغۇرۇپ كەتمەسلىكىڭلار ۋە ئاللاھ بەرگەن نەرسىگە خوش بولۇپ (ئۇنىڭ نېمەت ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ) كەتمەسلىكىڭلار ئۈچۈندۇر» [ھەدىد سۈرىسى 22 ـ 23 ـ ئايەتلەر].

## ئىختىيارلىق بىلەن مەجبۇرى ئارىسىدىكى ئىنسان

ئىنسان قىلىۋاتقان ئىشلىرىدا ئىختىيارىمۇ ياكى مەجبۇرمۇ؟ دېگەن سۇئال توغرىسىدا پەلسەپىچىلەر ۋە دىنلارنىڭ كۆز قارىشى خىلمۇ ـ خىل بولماقتا. بۇ سۇئال پەلسەپە ياكى دىن ساھەسىدە ئىنساننى ھەيرەتكە سالماقتا، ئىزدەنگۈچىلەرنى ئىككىلەندۈرمەكتە، ھەر ساھەدىكى كىشىلەرنى بۇگۈنگە قەدەر مەشغۇل قىلماقتا.

پەلسەپىچىلەرنىڭ بەزىسى: ئىنسان تامامەن ئەركىن،  ھەممە ئىشنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن قىلىدۇ دەپ جاۋاپ بەردى. يەنە بەزىسى: ئىنسان قىلىدىغان ئىشلىرىنى تاللاشقا مەجبۇر دەپ جاۋاپ بەردى. يەنە بەزىسى: ئىنسان ھەر ئىككىلى ساھەدە تۇرۇپ ھايات كەچۈرىدۇ دەپ جاۋاپ بەرگەن. بۇ ئىختىلاپنىڭ ساداسى بۇ مەسىلىگە چۆككەن ئىسلامى گورۇھلارنىڭ كۆز قاراشلىرىدا كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. بۇ گورۇھلارنىڭ ئىچىدە چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتكەنلىرى، بىخەستەلىك قىلغانلار ۋە نورمال يول تۇتقانلىرى تېپىلىدۇ.

مۇئتەزىلە گورۇھى تەقدىرنى ئىسپاتلاشتا بىخەستەلىك قىلدى:

بىخەستەلىك قىلغانلار ئىنسانلارنىڭ گۇناھلىرى ۋە ئۇلارنىڭ يامان قىلمىشلىرىنى ئاللاھ

ئىراده قىلغان ۋە ياراتقان دېگەن دائىرىدىن چىقىرىپ تاشلىدى. ئۇلار: ئاللاھ تائالا ئازغانلارنىڭ ئېزىپ كېتىشىنى، خاتالىق ئۆتكۈزگەنلەرنىڭ خاتالىقىنى خاھلىمىدى. خاتالىقلارنى ياراتمىدى، بەلكى تېخى بەندىلەرنىڭ ئىختىيارى ئىشلىرىدىن ھېچ بىرسىنى ياراتمىدى دەپ قاراپ، ئىنساننى ئۆز ئىشلىرىنى ئۆزى يارىتىدىغان، ئۆز ئىرادىسى بىلەنلا بىر تەرەپ قىلىدىغان ۋە ئۇ ئىشلاردا ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە يارىتىشى بولمايدىغان بىر ھالەتكە ئەكىلىپ قويىدى. ئۇنداقتا بۇ گورۇھنىڭ نەزىرىدە ئىنساننىڭ قىلغان ياخشى ۋە يامان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى ئىنسان تەرىپىدىن يارىتىلغان، خالىس ئىنسانلارنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن بولغان بولىدۇ. بۇلار مۇئتەزىلە گورۇپپىسىدىكىلەر بولۇپ، بۇلارغا : " تەقدىرچىلەر " دېگەن نام بېرىلگەن.

ئىنسانلاردا ئىختىيارلىق يوق دېگۈچىلەر:

بىخەستەلىك قىلغانلارنىڭ مۇقابىلىسىدە، چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتكەن بىر گورۇھ كىشلەر مەيدانغا چىقتى. بۇلار ئىنساننىڭ ئىختىيارى ئىشلىرى، ئىختىيارى ئىشلىرىدىكى قۇدرىتىنى ۋە ئۇ ئىشلارنى قىلىشتىكى ئىرادىسىنى ئىنكار قىلىشىدۇ. ئىنسانلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلغۇچى ۋە ئىراده قىلغۇچى ئاللاھ دەپ قارايدۇ. ئەمما ئىنسان ئاللاھنىڭ ئىشلىرى جارى بولىدىغان ئورۇندىن ئىبارەت دەپ قارىشىدۇ.

بۇلار- ئىنساننىڭ ئىرادىسى، قۇدرىتى ۋە ئىختىيارى بولمايدۇ، ئىنسان مەجبۇرى قانۇن ئاستىدا ياشايدۇ دەپ قارايدۇ. بۇ خىل كۆز قاراشنىڭ نەتىجىسىدە ئىنسان قىلىۋاتقان ئىشلىرىدىن ھىساپقا تارتىلمايدۇ، خاتا قىلمىشلىرىغا جازالانمايدۇ. بۇ خىل ئەقىدىدىكى كىشلەر پۈتۈن خاتالىقلىرىنى تەقدىرگە ئارتىپ قويىدۇ، ئۆزىدە ھېچقانداق مەسىلە يوقتەك ئۆزىنى ئاقلاشقا ئۇرۇنىدۇ. بۇلارنىڭ بەزىسى چېكىدىن ئېشىپ :" ئىنساننىڭ قىلمىشلىرى شامال چىققاندا ھەرىكەتلىنىدىغان دەرەخنىڭ ھەركىتىگە ئوخشايدۇ " دەپ سۈپەتلىگەن.

بۇ گورۇھتىكى كىشلەر ئېغىر دەرىجىدە خاتالاشقان. بۇخىل خاتا ئەقىدە مۇسۇلمانلارنى پايدىلىق بولغان جىددى خىزمەتلەردىن بوشاشتۇرۇپ قويىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار سۇسلاشتى، ئەمەل قىلىش، ئىشلەپچىقىرىش، خىزمەت قىلىش ساھەسىدە ئاجىزلىق ۋە ھورۇنلۇقتا نەمۇنە قىلسا يارىغىدەك بىر باسقۇچقا بېرىپ يەتتى. بۇ خىل خاتا كۆز قاراش مۇسۇلمانلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتىشقا باشلاپ بارىدۇ.

**نورمال يول تۇتقۇچىلار:** نورمال يول تۇتقۇچىلار " ئەھل سۈننە " كۆز قارشىدىكى كىشلەردۇر. ئۇلارنىڭ كۆز قارشى مۇنداق:

1- بىز ئەقىل ۋە ھىسسى ئەزالىرىمىزنىڭ زۆرۈرلىكىنى بىلىمىز. بىز ئىراده ۋە ئىقتىدارىمىزغا تايىنىپ ئىختىيارى ئىشلارنى قىلالايمىز، ئوڭ تەرەپكە ھەركەتلەنمەكچى بولساق، بۇ ھەركىتىمىز سول تەرەپكە بولۇپ قالمايدۇ، نان يېيىشنى ئىراده قىلساق توپا يەپ سالمايمىز، مەسجىدكە بارماقچى بولساق ھاراقخانىغا بېرىپ قالمايمىز، بىز شوتىدىن چىقىۋاتقان كىشى بىلەن تۆپۈقسىز يىقىلىپ چۈشۈپ كەتكەن كىشىنىڭ ھەركىتى ئارسىدىكى پەرقنى بىلىمىز، بىرىنچىسى (يەنى چىققۇچى) ھەركىتىدە ئىختىيارى، ئىككىنچىسى ئىختىيارى ئەمەس.

2- ئاللاھ تائالا بىزدە ئىراده ۋە قۇدرەت دېگەن نەرسىنى ياراتتى، بىز ئۇ ئىككى نەرسە بىلەن ئىشلىرىمىزنى ئورۇندىيالايمىز، بىزدىكى ئىراده ۋە قۇدرەت بىزنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مەسئۇلىيەتكە تارتىلىشىمىزنىڭ ئاساسى، مۇكاپات بىلەن جازا مۇشۇنىڭغا ئالاقىداردۇر.

3- يۇقىرىدا دېگىنىمىز، ئاللاھ تائالا ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچى، كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ئاللاھنىڭ قۇدرىتى ۋە ئىرادىسى بىلەن يارىتىلغان دېگەن سۆزگە زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنساننى، ئىنساندىكى كۈچ -قۇۋۋەت، ماددى ۋە مەنىۋى سۈپەتلەرنى ياراتقۇچىدۇر.

ئىنساندىكى كۈچ- قۇۋۋەتنىڭ قاتارىدىن: ئىرادە ۋە قۇدرەت، ئىنسان بۇ ئىككى نەرسە بىلەن ئىختىيارى ئىشلىرىنى پەيدا قىلالايدۇ، ئاللاھ تائالا بۇ ئىككى نەرسىنى يارىتىشتىكى قانۇنغا بىنائەن ئىشلارنى پەيدا قىلىشنىڭ سەۋەبى قىلىپ بەلگىلىدى. تولۇق سەۋەبنى ياراتقۇچى زاتنىڭ سەۋەپ ئارقىلىق قىلىنغان ئىشلارنى ياراتقۇچى ئىكەنلىكىدە شەك يوق. ئەگەر ئاللاھ ئۇ ئىشلارنىڭ پەيدا بولۇشنى خالىمىسا ئىدى پەيدا قىلغۇچى سەۋەبنى ياراتمىغان بولاتتى.

4- بۇ ئېتىبار بىلەن ئىنسان ئۆزىنىڭ ئىشلىرىنى ئۆز ئىختىيارى، ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن پەيدا قىلغاندەك، ئاللاھ ئىنسانلارنىڭ ئىشلىرىنى ياراتقۇچى دىيەلەيمىز. چۈنكى ئاللاھنىڭ قانۇنى نەرسىلەرنى سەۋەپ ۋە ۋاستىلار ئارقىلىق يارىتىشتۇر، بۇ سەۋەپلەرنىڭ قاتارىدىن ئاللاھنىڭ ئىنساندا ياراتقان قۇدرەت، ئىرادە ۋە ئىختىيارلىقىدۇر.

**قۇرئان كەرىمنىڭ بايانى بۇ كۆز قاراشنى كۈچلەندۈرىدۇ:**

1- قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپ يۈز نەچچىلىگەن بايانلىرىدا ئىشلارنى ئىنسانغا نىسبەت بەردى. " ئەمەل قىلىدۇ، ئىبادەت قىلىدۇ، جىھاد قىلىدۇ، ئىشىنىدۇ، كاپىر بولىدۇ، ئىسلاھ قىلىدۇ، بۇزىدۇ".

2- دۇنيا-ئاخىرەتتە ياخشىلىقتا ئىرشىش ياكى دۇنيا- ئاخىرەتتە جازاغا ئۇچراش ئىنساننىڭ قىلغان ئىشلىرىغا مۇناسىۋەتلىك. نەتىجە سەۋەپكە ئالاقىدار.

ئەگەر ئىنسان ئىختىيارى ئىشلىرىنى ئۆزى قىلغۇچى بولمىسا ئاللاھ ئۇنى ھىساپقا تارتمايدۇ ۋە جازالىمايدۇ. كىم ئاللاھ تائالانى ئىنساننىڭ ئىرادىسى، قۇدرىتى ياكى تەسىرى يوق ئىشلاردا ئازاپلايدۇ دەپ گۇمان قىلسا خاتالاشقان بولىدۇ.

3- قۇرئان كەرىم ئىنساننىڭ تاللايدىغان، تەرجىھ قىلالايدىغان ئىرادىسى (يەنى بىرسىنى يەنە بىرسىدىن كۈچلۈك دەپ قارايدىغان ئىرادىسى) ۋە ئىختىيارىنىڭ بارلىقى، شۇنداقلا بىر ئىش قىلالايدىغان ۋە تەسىر كۆرسىتەلەيدىغان كۈچ- قۇۋۋىتىنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلىدى. بىراق بۇ كۈچ -قۇۋۋەت ۋە ئىرادە ئاللاھ تائالانىڭ قۇدرىتى ۋە ئىرادىسىدىن ئېلىنغان، بۇ ئىككى نەرسە ئاللاھ تائالادىن مۇستەقىل ئەمەس. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[وَقُلِ الْحَقُّ مِن رَّبِّكُمْ فَمَن شَاء فَلْيُؤْمِن وَمَن شَاء فَلْيَكْفُرْ إِنَّا أَعْتَدْنَا لِلظَّالِمِينَ نَارًا أَحَاطَ بِهِمْ سُرَادِقُهَا وَإِن يَسْتَغِيثُوا يُغَاثُوا بِمَاء كَالْمُهْلِ يَشْوِي الْوُجُوهَ بِئْسَ الشَّرَابُ وَسَاءتْ مُرْتَفَقًا (29)]

« (ئى مۇھەممەد!) «(بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولىدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن» دېگىن، بىز ھەققەتەن كاپىرلار ئۈچۈن تۇتۇن پەردىلىرى ئۇلارنى ئورىۋالىدىغان ئوتنى تەييارلىدۇق، ئۇلار (تەشنالىقتىن) سۇ تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا مەدەن ئېرىتمىسىگە ئوخشاش، يۈزلەرنى كۆيدۈرۈۋېتىدىغان (ناھايىتى قىزىق) سۇ بېرىلىدۇ، بۇ نېمىدېگەن يامان شاراب! جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي! » (سۈرە كەھف- 29- ئايەت).

[وَهُوَ الَّذِي جَعَلَ اللَّيْلَ وَالنَّهَارَ خِلْفَةً لِّمَنْ أَرَادَ أَن يَذَّكَّرَ أَوْ أَرَادَ شُكُورًا (62)]

« ئاللاھ (ئۆزىنىڭ قۇدرىتىنى) ئەسلەمەكچى بولغانلار ياكى (ئۆزىنىڭ نېمىتىگە) شۈكۈر قىلماقچى بولغانلار ئۈچۈن كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئالمىشىپ تۇرىدىغان قىلىپ ياراتتى»، (سۈرە فۇرقان- 62- ئايەت).

| [ لِمَن شَاء مِنكُمْ أَن يَتَقَدَّمَ أَوْ يَتَأَخَّرَ (37)] |
|---|

« سىلەردىن(جەننەتكە) ئىلگىرلەشنى خالىغان كىشى ياكى (دوزاختىن) چېكىنىشنى خالىغان ئادەمنى ئاگاھلاندۇرغۇچىدۇر» (سۈرە مۇدەسسىر- 37- ئايەت).

| [وَمَا تَشَاؤُونَ إِلَّا أَن يَشَاء اللَّهُ إِنَّ اللَّهَ كَانَ عَلِيمًا حَكِيمًا (30)] |
|---|

« پەقەت ئاللاھ خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر(يەنى ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ خاھىشىغا باغلىقتۇر)، ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر» (سۈرە ئىنسان- 30 - ئايەت).

ئىنساننىڭ ئىرادىسى ۋە ئىختىيارلىقى بار، بىراق بۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئىرادىسى ۋە خاھىشىگە باغلىق. ئاللاھ ئۇنىڭ ئەمەللىرىنى خالايدۇ ۋە ئىرادە قىلىدۇ، چۈنكى ئاللاھ ئۇ ئىنساننىڭ ھۆر ۋە ئىرادە قىلغۇچى بولۇشنى خالىدى. ھۆرلۈك ۋە ئىرادە قىلىش ئىنساننىڭ ئۆزىدىن كەلگەن نەرسە ئەمەس، ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن پەزىلەتتۇر. شۇنداقلا ئىنساندا كۈچ -قۇۋۋەت ۋە ئىقتىدار بار، بۇمۇ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەندۇر. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيىدۇ:

| [اللَّهُ الَّذِي خَلَقَكُم مِّن ضَعْفٍ ثُمَّ جَعَلَ مِن بَعْدِ ضَعْفٍ قُوَّةً ثُمَّ جَعَلَ مِن بَعْدِ قُوَّةٍ ضَعْفًا وَشَيْبَةً يَخْلُقُ مَا يَشَاء وَهُوَ الْعَلِيمُ الْقَدِيرُ (54)] |
|---|

« ئاللاھ سىلەرنى ئاجىز ياراتتى، ئاندىن سىلەرنى ئاجىزلىقتىن كۈچلۈك قىلدى، ئاندىن (سىلەرنى) كۈچلۈكتىن ئاجىز قىلدى، ۋە (سىلەرگە) قېرىلىقنى يەتكۈزدى» (سۈرە رۇم - 54- ئايەت).

ئىنسان، قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ بايانى تەسۋىرلىگەندەك ھۆر، ئىرادە قىلغۇچى، تاللاش ھوقۇقىغا ئىگە، ئىجابى ئىقتىدارى بار مەخلۇقتۇر. ئىنساننى كىم يارىتىپ، ئۇنىڭغا شۇ ئىقتىدارلارنى كىم ئاتا قىلدى؟ كىم ئۇنىڭغا تەپەككۇر قىلالايدىغان ئەقىلنى، تاللاش ھوقۇقىغا ئىگە ئىرادىنى ۋە ئىجرا قىلىدىغان كۈچ - قۇۋۋەتنى ئاتا قىلدى؟ ئەگەر ئاللاھ خالىسا ھېچ بىر نەرسىنى بەرمىگەن بولاتتى.

مانا بۇ ئىسلام ئەقىدىسى، شەرىئىتى ۋە ئەخلاقى ئىنسان مەسىلىسىدە ئالاھىدە بولغان نورمال تەڭپۇڭلۇقتۇر. بەزى كىشلەر خىيال قىلغاندەك، ئىنسان ئۆزى مۇستەقىل بىر ئىش قىلالماي تەسىرلىنىدىغان، تەسىرلىنىپ تەسىر كۆرسىتەلمەيدىغان سايىمان ئەمەس. شۇنداقلا خالىغان نەرسىنى يارىتالايدىغان، ئىرادە قىلغان نەرسىنى مۇتلەق قىلالايدىغان ئىلاھمۇ ئەمەس، ئۇ ھەرىكەتچان ئىجابى مەخلۇق، ئاللاھ ئۇنى ھۆرمەتلىدى، ئۇنى زېمىندا خەلىپە قىلدى، ئۇنىڭغا كائىناتتا خوجايىن، زېمىندا خەلىپە بولۇشى، زېمىننى گۈللەندۈرۈشى، ئاسمان ۋە زېمىندىكى نەرسىلەردىن پايدىلىنىشى ئۈچۈن كېتەرلىك كۈچ- قۇۋۋەت ۋە ئىقتىدارلارنى ئاتا قىلدى. بىراق ئاسمان زېمىندىكى ھەر بىر تال زەررە چاغلىق نەرسە ئاللاھنىڭ مەخلۇقىدۇر، ئىنساننىڭ قۇدرىتى يېتىدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن قۇدرىتى بىلەن

بولىدۇ، ئىنسان تاللىغان ۋە ئىرادە قىلغان نەرسە ئاللاھنىڭ ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىشى بىلەن بولىدۇ. ئىنساننىڭ قىلغۇاتقان بارلىق ئىشلىرى ئاللاھنىڭ ھۆكۈمرانلىق دائىرىسى ئىچىدە، ئاللاھنىڭ كائىناتتا ئورناتقان قانۇنىيىتىگە مۇۋاپىق ھالەتتە بولىدۇ.

ئىنسان بىر ئىش قىلىش سالاھىيتىگە ئىگە، ئەمەلىيەتتىمۇ ئىش قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئىختىيارلىقى ۋە كەسكىن ئىرادىسى شۇنداقلا ياخشى كۈچ ـ قۇۋۋىتى بار. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ هَذِهِ تَذْكِرَةٌ فَمَن شَاء اتَّخَذَ إِلَى رَبِّهِ سَبِيلًا (19)]

« خالىغان ئادەم پەرۋەردىگارىغا يەتكۈزىدىغان يولنى تۇتسۇن»، (سۈرە مۇزەممىل ـ 19 ـ ئايەت). كىم ، ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا ئۇلارنىڭ كۈچى يەتمەيدىغان ئىشنى بۇيرۇدى دىسە، ئۇ ئادەم ئاللاھ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يالغان سۆزلىگەن بولىدۇ.

**ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دېگۈچىلەرنىڭ، ئىلاھنىڭ بىلىشنىڭ ئىلگىرىلىكى توغرىسىدا گۇمانى كۆز قارىشى:**

ئىنساندىن يۈز بېرىدىغان ياكى يۈز بەرمەيدىغان ئىشنى ئىلاھى بىلىشنىڭ ئىلگىرى بولۇشى(يەنى ئاللاھنىڭ ئاللىبۇرۇن بىلىشى) ئىنساننىڭ ئىختىيارلىقىنى يوقۇتۇپ قويىدۇ دەپ قارايدۇ. ئەگەر ئاللاھ ئۆمەرنىڭ ھاراق ئىچىدىغانلىقىنى بىلسە ئۇ شەكسىز ھالەتتە ھاراق ئىچىدۇ. ئۇنىڭ ئىچمەي قېلىپ قېلىشى مۇمكىن ئەمەس، بولمىسا " قەدىمى بىلىش" بىلمەسلىككە ئايلىنىپ قالىدۇ دىيىشىدۇ. بۇ شەك بىرقانچە تەرەپتىن ئورۇنسىز:

1ـ ئاللاھ تائالا ئىشلارنى ئۆز ھالىتى بويىچە بىلىدۇ. يەنى بىر ئىنساننىڭ بۇ گۇناھنى ئۆز ئىرادىسى ۋە ئىختىيارلىقى بىلەن قىلىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. ئۇ ئىش ئاللاھنىڭ بىلىشگە قارىتا يۈز بېرىدۇ.

2 ـ "بىلىش" پەقەتلا ئېچىپ بېرىدىغان سۈپەتتۇر. ـئۇ تەسىر كۆرسەتكۈچى ئامىل ئەمەس ـ تەسىر كۆرسەتكۈچى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتىدۇر. " بىلىش" بولسا مەلۇماتلارنىڭ ھەقىقىتىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ئۇ بىر نەرسىنىڭ ھەقىقىتىنى ئۆز ئەينى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئەينەككە ئوخشايدۇ. " بىلىش" بىر نەسىنى پەيدا قىلمايدۇ.

3ـ ئەگەر بىر ئىشنىڭ يۈز بىرشىنى ياكى يۈز بەرمەسلىكىنى ئالدىنئالا بىلىش بىر ئىشنىڭ مەجبۇرى بولۇشىنى تەقەززا قىلىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاللاھ تائالا ئۆز ئىشلىرىغا مەجبۇرلانغۇچى بولۇپ قالاتتى. چۈنكى ھەر قانداق ئىش ئاللاھقا نىسبەتەن مەلۇمدۇر. بىراق ئاللاھ تائالا بارلىق ئىشلىرىدا ئىختىياردۇر.

" بىلىش" مەسىلىسىنى تۆۋەندىكى مىسالدىن چۈشۈنۈۋالساق بولىدۇ: ئەگەر بىر مۇئەللىم ئۆزىنىڭ شەخسى پىكىر خاتىرسىغا ھەر بىر ئوقۇغۇچىسى توغۇرلۇق، ئۆمەر ئەلاچى بولىدۇ، پاتمە بىرىنچى بولىدۇ، ئوسمان ئىككىنچى بولىدۇ، ئامىنەم ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەي قېلىپ قالىدۇ دەپ مۇلاھىزە يېزىپ قويغان بولسا، ئاندىن دەرس يىلىنىڭ ئاخىرىدا ھەر بىر ئوقۇغۇچى مۇئەللىمى شەخسى پىكىر خاتىرسىغا يېزىپ قويغان دەرىجە بويىچە نەتىجىگە ئېرىشىپ قالسا، بۇ ئوقۇغۇچىلارنىڭ مۇئەللىمىگە: سىز شەخسى خاتىرىڭىزگە بىز توغۇرلۇق مۇلاھىزە ياكى نەتىجىمىزنى يېزىپ قويغانلىقىڭىز ئۈچۈن بىز قېلىپ قالدۇق دەپ خاپا بولسا توغرا بولارمۇ؟ ئۇستازى يېزىپ قويغان بولسا ئۆزى ئۈچۈن يېزىپ قويدى، مۇئەللىمنىڭ يېزىپ قويغىنى

ئوقۇغۇچىللىرىغا ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. مۇئەللىم پەقەت ئىلمىنىڭ راست ياكى يالغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

يەنە بىر شەك: ئەگەر ئىنساننىڭ ئىختىيارى ئىشلاردا ئىرادىسى بولىدىغان بولسا بۇ ئىرادىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن قانداق ئالاقىسى بار؟

ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، ئىنساننىڭ كۈچ قۇۋۋىتى ئاللاھنىڭ قۇدرەت يارىتىپ بېرىشى بىلەن بولىدۇ.

يوقارقى گېپىمىزگە رىئاللىق شاھىد بولالايدۇ. ئىنسان ئىختىيارى ئىشلىرىدا ئۆزىدە ئىرادىنىڭ بارلىقىنى ھىس قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئىشنى قىلىشقا نىيەت قىلىدۇ، ئۇ ئىشلارنى دەسلەپتە ئويلايدۇ، نەتىجىسىنى ئەقلى بىلەن ئۆلچەيدۇ، ئاندىن كېيىن قىلىشقا ياكى قىلماسلىققا ئىرادە باغلايدۇ. ئەگەر قىلىشنى ئىرادە قىلىپ قالسا ئىختىيارى ھالەتتە قەدەم باسىدۇ، خالىماي قالسا بۇ ئىشتىن يۈز ئۆرۈيدۇ. شۇنداق تۇرۇغلۇق بەزىدە ئۆزى قىزىققۇاتقان بىر ئىش توغۇرلۇق كۆڭلىدە ئۇشتۇمتۇت ئۆزگىرىش پەيدا بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىرادىسىنى ئۆزگەرتىپ، كۆز قارشىنى باشقا تەرەپكە بۇرايدۇ.

ئىنساننىڭ ئىرادىسىنى ئىنساننىڭ چەكلىك قۇدرىتى ۋە كەمتۈك تاقىتى دائىرىگە ئېلىپ تۇرىدۇ، ئىنسان قانچىلىغان نەرسىنى ئىرادە قىلىدۇ، ھەرىكەت قىلىدۇ، بىراق رىئاللىققا ئاشماي قالىدۇ، قانچىلىغان نەرسىلەر ئىنسان ئويلىغاننىڭ ئەكسىچە يۈز بېرىدۇ. قانچىلىغان نەرسىلەر ئىرادە قىلمىسىمۇ يۈز بېرىدۇ. ئۇ ياخشى كۆرىدىغان قانچىلىغان نەرسىلەر جاپا تارتمىسىمۇ يۈگۈرۈپ كېلىدۇ.

دېمەك ئىنساندا خۇسۇسى ئىرادە ۋە ئىختىيارلىق بار، بىراق ئۇ ئىرادە ۋە ئىختىيارلىق ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن ئېلىنغان، ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن مۇستەقىل ئەمەس. ئىلاھى ئىرادە بىلەن ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئارلىقىدا نورغۇن پەرق بار:

ئىنساننىڭ ئىرادىسى مەخلۇق، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ياراتقۇچى؛

ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئەگەشكۈچى ئىرادە، ئاللاھنىڭ مۇستەقىل ئىرادە؛

ئىنساننىڭ چەكلىك ئىرادە، ئاللاھنىڭ مۇتلەق ئىرادە؛

ئىنساننىڭ كەمتۈك ئىرادە، ئاللاھنىڭ تولۇق ئىرادىدۇر.

## ئىنساننىڭ قۇدىرتى ۋە ئاللاھنىڭ قۇدىرتى

ئىنساننىڭ قۇدىرتى ئىشلارنىڭ يۈز بىرشىدە تەسىر كۆرستەلەمدۇ ياكى تەسىر كۆرستەلمەمدۇ؟

ئەگەر ئىنساننىڭ قۇدىرتى تەسىر كۆرستەلەيدۇ دىيىلسە، ئۇ چاغدا ئاللاھنىڭ قۇدىرتى بىلەن ئىنساننىڭ قۇدرىتىنى ئىسپاتلاپ قويۇش بىلەن شېرىك كەلتۈرۈش ھالىتى يۈز بېرىدۇ. ئەگەر ئىنساننىڭ قۇدىرتى تەسىر كۆرستەلمەيدۇ دىسەك ئىنسان ئىختىيارسىز مەجبۇرى بولۇپ قالىدۇ دېگەن سۇئالدا كۆپلىگەن كىشلەر ھەيران بولۇپ تۇرىدۇ.

بىز دەيمىزكى: ئىشنىڭ يوقلۇقتىن بارلىققا كېلىشى ئاللاھنىڭ ئىنساندا ئورۇنلاشتۇرغان كۈچ قۇدىرىتىنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق يارتىلغان. يەنى بارلىق نەتىجە ۋە مەخلۇقلارنى سەۋەپ ۋە ۋاستە ئارقىلىق ياراتقاندەك، ئىنساندىكى كۈچ- قۇدرەت ئاللاھنىڭ ئۇ ئىشنى يارتىشتىكى

سەۋەبى ۋە ۋاستىسى بولىدۇ دېگەنلىكتۇر. ئىنساننىڭ قۇدرىتىغا تەسىر كۆرسىتىش سۈپىتىنى قوشقانلىق شېرىك كەلتۈرگەنلىك ئەمەس، بولمىسا بارلىق سەۋەبلەرنى ئىسپاتلاش شېرىك ھىساپلىنىپ قالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَهُوَ الَّذِي يُرْسِلُ الرِّيَاحَ بُشْرًا بَيْنَ يَدَيْ رَحْمَتِهِ حَتَّى إِذَا أَقَلَّتْ سَحَابًا ثِقَالاً سُقْنَاهُ لِبَلَدٍ مَّيِّتٍ فَأَنزَلْنَا بِهِ الْمَاء فَأَخْرَجْنَا بِهِ مِن كُلِّ الثَّمَرَاتِ كَذَلِكَ نُخْرِجُ الْمَوْتَى لَعَلَّكُمْ تَذَكَّرُونَ (57)]

« اللەنىڭ رەھمىتى (يەنى يامغۇر) مەيدانغا كېلىش ئالدىدا، الله بېشارەتچى قىلىپ شامالالارنى ئەۋەتىدۇ، شامالالار ئېغىر بۇلۇتلارنى كۆتۈرگەن چاغدا، ئۇلارنى ئۆلۈك (يەنى قاغجىراپ كەتكەن گىياھسىز) جايلارغا سۈرىمىز، ئۇنىڭدىن يامغۇر ياغدۇرۇپ تۈرلۈك ـ تۈرلۈك مېۋىلەرنى چىقىرىمىز، ئىبرەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن (زېمىندىن مېۋىلەرنى چىقارغاندەك، قىيامەتتە) ئۆلۈكلەرنى قەبرىلىرىدىن چىقىرىمىز » . (سۈرە ئەئراف ـ 57 ـ ئايەت).

ئىنسان ھۆر، ئىرادە قىلغۇچى، كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە، پائالىيەتچان مەخلۇق. ئىنساننى مۇشۇنداق سۈپەتتە ياراتقۇچى ئاللاھدۇر. ئۇنداقتا ئىنساننىڭ پائالىيەتچانلىقى بىلەن ئاللاھنىڭ ئومۇميۈزلۈك پائالىيەتچانلىقى(قىلغۇچى) ئىكەنلىكى ئوتتۇرىسدا زىددىيەت يوق.

ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دېگەن خاتا ئەقىدە بىرەر جەمىيەتتە تارقىلىپ كەتسە، تەبئىي ھالەتتە ھۆكۈمران كۈچلەرگە خىزمەت قىلىدۇ، ئۇنىڭغا خەلقلەرنى بويسۇندۇرۇپ بېرىدۇ، خەلقنى سۈسلاشتۇرۇپ بوشاشتۇرۇۋېتىدۇ. "تەقدىر مۇشۇنداق ئىكەن، نەسىبىمىز مۇشۇنداق ئوخشايدۇ"! دەيدىغان خاتا ئاڭنى تارقىتىدۇ.

ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دەيدىغان خاتا ئەقىدە، كىشلەردە رىئاللىققا بويسۇنۇش، ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگەن خورلۇققا تەسلىم بولۇش ئېڭىنى تارقىتىدۇ. بۇ ئەقىدىدىكى كىشلەر ئۆزگەرىشكە ياكى ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇنمايدۇ ياكى قارشى تۇرۇشقا كەسكىن ئىرادە باغلىمايدۇ. ئىنساندا ئىرادە ۋە قۇدرەت بار دەپ قارىغان كىشى ئۆزگەرتىدۇ ۋە قارشى تۇرىدۇ. ئەمما ئۆزىنى تەقدىر شامال قوزغىغاندا ئۇچۇپ كىتىدىغان پەي دەپ قارايدىغان كىشىدە پاساتچىلىققا قارشى تۇرۇش ئىرادىسى ياكى خورلۇقنى ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇنۇش ئىرادىسى تېپىلمايدۇ.

بىز نېمە ئىش قىلالايتۇق دېگەن پەتۋانى پەيدا قىلىپ، ئاجىزلىق، ھورۇنلۇق، قورقۇنچاقلىق ۋە مەسئۇلىيەتتىن قېچىش بىلەن كىشلەر ئۆزلىرىنىڭ مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش ئاۋارىچىلىقىدىن ئارام تاپتۇرىدۇ. بۇلار ئاللاھنىڭ بۇ سۆزىنى ئۇنتۇپ قالغان:

[وَاتَّقُواْ فِتْنَةً لاَّ تُصِيبَنَّ الَّذِينَ ظَلَمُواْ مِنكُمْ خَآصَّةً وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللّهَ شَدِيدُ الْعِقَابِ (25)]

« سىلەر ئاراڭلاردىكى زۇلۇم قىلغانلارنىڭ بېشىغا كېلىش بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدىغان بالا ـ قازادىن ساقلىنىڭلار، ئاللاھنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر»، (سۈرە ئەنفال ـ 25 ـ ئايەت).

بىلىملىك ۋە مەدەنىيەتلىك كىشلەر، مۇسۇلمانلار ئارىسدا تارقىلىپ كەتكەن "ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق، ئىنسان مەجبۇرى قانۇن نىزام ئاستىدا ياشايدۇ" دېگەن خاتا ئەقىدىگە قارشى تۇرماق لازىم. بۇ خاتا ئەقىدە ئىنساندىكى ئىجادىيەت روھى، قارامىلىق روھىنى ئۆلتۈرىدۇ، ئىنساندا تۆۋەن شارائىت بىلەن رازى بولۇش ئېڭىنى پەيدا قىلىپ ، يۇقىرىغا ئىنتىلىش روھىنى يوقىتىۋېتىدۇ.

ئىنسانغا ئىختىيارلىق بەرمەيدىغان، مەجبۇرى نىزام ئاستىدا ياشاشقا ئۈندەيدىغان ھەر

قانداق خاتا ئېقمغا قارشى چىقماق لازىم. ئىنسانىنىڭ ئەركىن، ھۆر، كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە، ئىختىيارلىق ھوقۇقى بار مەسئۇل مەخلۇق ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ شامالدا ئۇچۇپ كېتىدىغان پەي ئەمەسلىكىنى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن باشقىسىنىڭ پايدا يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى ئىلان قىلىش ئۈچۈن، ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق، ئۇ شۇ ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇر دەيدىغان خاتا ئەقىدىنى رەت قىلىشىمىز لازىم. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَأَن لَّيْسَ لِلْإِنسَانِ إِلَّا مَا سَعَى (39)]

«ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ» (سۈرە نەجم. 39. ئايەت).

## ئاللاھنىڭ بەندىلىرىنى ھىدايەت قىلىشى ياكى ئازغۇن قىلىشى

بەندىلەرنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلىش ياكى ئۇنىڭدىن ئازدۇرىۋېتىش ئاللاھتىندۇر. ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم ئۇنىڭ ئىزنىسىز ھىدايەت قىلالمايدۇ ۋە ئازدۇرالمايدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَمَن زُيِّنَ لَهُ سُوءُ عَمَلِهِ فَرَآهُ حَسَنًا فَإِنَّ اللَّهَ يُضِلُّ مَن يَشَاء وَيَهْدِي مَن يَشَاء فَلَا تَذْهَبْ نَفْسُكَ عَلَيْهِمْ حَسَرَاتٍ إِنَّ اللَّهَ عَلِيمٌ بِمَا يَصْنَعُونَ (8)]

« ئۆزىنىڭ يامان ئەمەلى چىرايلىق كۆرسىتىلگەن، شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چىرايلىق ھېسابلىغان كىشى (ھىدايەت تاپقان كىشى بىلەن ئوخشاشمۇ؟) الله ھەقىقەتەن خالىغان كىشىنى گۇمراھ قىلىدۇ (خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ). شۇڭا سەن ئۇلار ئۈچۈن (يەنى ئىمان ئېيتمىغانلىقلىرى ئۈچۈن) قايغۇرۇپ ئۆزۈڭنى ھالاك قىلىۋالمىغىن، الله ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر » [فاتىر سۈرىسى 8 ـ ئايەت]. بۇنىڭغا ئاساسەن، شەيتانلارنىڭ ئىنسانلارنى ئازدۇرۇشى پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىزنى بىلەن بولغان بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ قانداقلا بىر ئادەمنى ھىدايەت قىلىشنى خالىسا ئۇنىڭ قەلبىنى توغرا يولغا يېتەكلەيدۇ. بۇ ئارقىلىق ئۇ ھىدايەت تاپىدۇ. ئاللاھ قانداقلا ئادەمنىڭ ئازغۇن بولۇشىنى خالىسا ئۇنىڭغا شەيتانلارنى مۇسەللەت قىلىدۇ ـ دە، شەيتانلار ئۇنىڭغا ئۇنىڭ يامان ئىشلىرىنى ياخشى كۆرسىتىش ئارقىلىق ئۇنى ئازدۇرۇپ كېتىدۇ. نەتىجىدە ھىدايەت قىلىش ۋە ئازدۇرۇش ئاللاھتىن بولغان بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَن يَعْشُ عَن ذِكْرِ الرَّحْمَنِ نُقَيِّضْ لَهُ شَيْطَانًا فَهُوَ لَهُ قَرِينٌ (36) وَإِنَّهُمْ لَيَصُدُّونَهُمْ عَنِ السَّبِيلِ وَيَحْسَبُونَ أَنَّهُم مُّهْتَدُونَ (37)]

«كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن (يەنى قۇرئاندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن، بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىمىز، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمراھ بولىدۇ. شۈبھىسىزكى، شەيتان ئۇلارنى توغرا يولدىن توسىدۇ» [زۇخرۇپ سۈرىسى 36 ـ 37 ـ ئايەتلەر].

شۇنى ئېنىق ئايرىۋېلىش كېرەككى، قۇرئان كەرىمنىڭ ئىستېمالى بويىچە، ھىدايەت ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: بىرى يول كۆرسىتىش مەنىسىدىكى ھىدايەت، يەنە بىرى مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈش مەنىسىدىكى ھىدايەت. ئالدىنقىسى، سىز يول سورىغان كىشىنىڭ سىزگە سىز بارماقچى بولغان جايغا ئېلىپ بارىدىغان تۈز يولنى ئېنىق شەرھلەپ كۆرسىتىپ قويغىنىغا، كېيىنكىسى، ئۇنىڭ سىزنىڭ قولىڭىزدىن تۇتۇپ، سىز بارماقچى بولغان جاي ئەگەر يىراق

## گۇناھلارغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسىتىشنىڭ پاساتلىق تەرەپلىرى

گۇناھ ۋە خاتالىقلارغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسىتىش بىر قانچە تەرەپتىن خاتا:

1ـ تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسەتكەندە ياخشى كىشلەر بىلەن يامان كىشلەر ئايرىلماي قالىدۇ، چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ تەقدىرلىرىنى يېزىپ بولغان، ئۇلار شۇنداق تۇرۇقلۇق ئىمان ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلىش بىلەن بەختلىككە، كۇپىرلىق قىلىش ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلىش بىلەن بەختسىزلىككە بۆلۈنگەن. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَنَجْعَلُ الْمُسْلِمِينَ كَالْمُجْرِمِينَ (35)]

«بىز مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن باراۋەر قىلامدۇق، سىلەرگە نېمە بولدى؟ قانداقچە مۇنداق ھۆكۈم چىقىرىسىلەر!»، (سۇرە قەلەم- 35- ئايەت).

2ـ ئەگەر ئىشنىڭ بۇرۇن پۈتۈۋېتىلگىنى گۇناھلارغا ئۆزرە بولىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاللاھ ھالاك قىلىپ تاشلىغان ئاد، سەمۇد، فىرئەۋىن، قارۇن ۋە لۇت قەۋمىدىن ئىبارەت زالىم مىللەتلەر قىلغان زۇلۇملىرىدا ئۆزرە قويۇلغان بولاتتى. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۇلار زۇلۇم قىلغان چاغدا ئۇلارنى جازالىدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَمَا ظَلَمْنَاهُمْ وَلَكِن ظَلَمُواْ أَنفُسَهُمْ فَمَا أَغْنَتْ عَنْهُمْ آلِهَتُهُمُ الَّتِي يَدْعُونَ مِن دُونِ اللّهِ مِن شَيْءٍ لِّمَّا جَاء أَمْرُ رَبِّكَ وَمَا زَادُوهُمْ غَيْرَ تَتْبِيبٍ (101)]

« بىز ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدۇق، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى. پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ئۇلارنى ھالاك قىلىش) پەرمانى كەلگەندە، ئۇلارنىڭ اللهنى قويۇپ ئىبادەت قىلغان مەبۇدلىرى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمىدى، ئۇلارغا پەقەت زىيان سالدى» (سۇرە ھۇد- 101- ئايەت).

3ـ گۇنا ئىشلارغا تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسىتىشنى ھېچ بىر ئىنسان قوبۇل قىلمايدۇ. ئەگەر شۇنداق بولىدىغان بولۇپ قالسا مەسئۇلىيەتسىزلىك قىلغان كىشى ئەيىپلەنمەيدۇ، جىنايەتچى جازالانمايدۇ، زالىم ھسابقا تارتىلمايدۇ، دۈشمەنگە قارشى جىھاد ئېلىپ بېرىلمايدۇ، ناھەق ئىشلارغا قارشى كۆرەش ئېلىپ بېرىلمايدۇ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇلۇپ، يامان ئىشلار چەكلەنمەيدۇ، بۇ ئىشنىڭ نەتجىسىدە ھايات بۇزۇلۇپ، جەمىيەت ۋەيرانچىلىققا ئۇچرايدۇ. شۇنداق بولىدىغان بولسا يامان ئىشلىرىغا تەقدىرنى باھانە كۆرسىتىدىغانلار زۇلۇم ۋە تاجاۋۇز قىلغانلارغا قارشى چىقماي خورلۇققا باش ئېگىپ تۇرمۇش كەچۈرىدىغان ئىش كېلىپ چىقىدۇ. بىراق ھېچقانداق بىر ئىنسان ناچار، خورلۇق تۇرمۇشقا باش ئېگىشنى خاھلىمايدۇ. خورلۇققا چىداپ تۇرالمايدۇ. دېمەك قىلغان ئىشلىرىغا تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسەتكەنلەرنىڭ سۆزلىرى ئەقلى ۋە شەرئى تەرەپتىن توغرا ئەمەس.

4ـ ئاسى گۇناھكارنىڭ تەقدىرنى باھانە قىلىشى نادانلىقتۇر. چۈنكى تەقدىرنى باھانە قىلىش جازاغا ئېلىپ بارىدىغان ئىككىنچى جىنايەتتۇر. ئىبلىسنىڭ جەننەتتىن قوغلۇنۇپ، يوغانچىلىق قىلىپ، خاتالىق ئۆتكۈزۈپ، تەقدىر بىلەن سەۋەپ كۆرسەتكەنلىكىنى خەۋەر قىلىپ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[قَالَ رَبِّ بِمَآ أَغْوَيْتَنِي لأُزَيِّنَنَّ لَهُمْ فِي الأَرْضِ وَلأُغْوِيَنَّهُمْ أَجْمَعِينَ (39)]

« پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى گۇمراھ قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن، يەر يۈزىدە ئادەم باللىرىغا گۇناھلارنى ئەلۋەتتە چىرايلىق كۆرسىتىمەن» (سۈرە ھەجىر- 39- ئايەت) ئىبلىس ئازدۇرۇشنى ئاللاھقا نىسبەت بەردى، ئۆزىنىڭ ئىزىشىنىڭ كۈپىرلىق ۋە يوغانچىلىق قىلغانلىقىنىڭ جازاسى ئىكەنلىكىنى ئەسلەپ قويمىدى. ئاللاھ تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ مەغپىرەت ، رەھمەت تەلەپ قىلغان دۇئاسىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[قَالاَ رَبَّنَا ظَلَمْنَا أَنفُسَنَا وَإِن لَّمْ تَغْفِرْ لَنَا وَتَرْحَمْنَا لَنَكُونَنَّ مِنَ الْخَاسِرِينَ (23)]

« پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق، ئەگەر سەن بىزگە مەغپىرەت قىلمىساڭ، بىزگە رەھىم قىلمىساڭ بىز چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» (سۈرە ئەئراف- 23- ئايەت).

ئاللاھ كىمنىڭ بەختلىك بولۇشىنى ئىرادە قىلسا ئۇنىڭغا ئادەم ئەلەيھىسسالام دېگەندەك دېيىشنى ئىلھام قىلىدۇ، ئاللاھ كىمنىڭ بەختسىز بولۇشىنى ئىرادە قىلسا، ئۇ ئىبلىسنىڭ باھانىسىنى ھۆججەت قىلىپ كۆرسىتىدۇ. مۇسۇلمان كىشى تەقدىرگە ئىشىنىدۇ، كەمچىللىك قىلغان تەرەپلىرى ھەققىدە تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسەتمەيدۇ. كىم تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسىتىدىكەن ئۇنىڭ ھۆججىتى جىڭغا ئولتۇرمايدۇ.

گۇناھ قىلىپ سالغاندا تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسىتىدىغان كىشى، قورۇسىغا ئوت ئۈچقۇنى ئۈچۈپ كەلگەن ئادەمگە ئوخشايدۇ. ئەقىللىق كىشلەر ئۇ ئادەمگە: ئۆيۈڭ كۆيۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئوتنىڭ ئۈچقۇننى ئۆچۈرگىن دىسە، ئۇ : بۇ ئۈچقۇن نەدىن كەلدى؟ شامال سۆرەپ كەلدى، بۇ مېنىڭ ئىشىم ئەمەس، باشقىلارنىڭ ئىشى، مېنىڭ بۇ ئىشقا ئالاقەم ۋە گۇنايىم يوق دەپ، مۇشۇ باھانىلەرنى سەۋەپ قىلىپ تۇرىۋېرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۈچقۇن ئۇلغىيىپ ئۆينى پۈتۈن كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ. گۇنا ئىشلارنى تەقدىرگە ئارتىپ قويغان ئىنساننىڭ ھالى مۇشۇنداق بولىدۇ.

7663/4610 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((حَاجَّ آدم مُوسَى، فَقَالَ: أَنْتَ الَّذِي أَخْرَجْتَ النَّاسَ مِنَ الْجَنَّةِ بِذَنْبِكَ وَأَشْقَيْتَهُمْ. قَالَ آدَمُ لموسى: أَنْتَ الَّذِي اصْطَفَاكَ الله بِرِسَالَاتِهِ وَكَلامِهِ، أَتَلُومُنِي عَلَى أَمْرٍ كَتَبَهُ الله عَلَيَّ قَبْلَ أَنْ يَخْلُقَنِي؟! – أَوْ: قَدَّرَهُ عَلَيَّ قَبْلَ أَنْ يَخْلُقَنِي؟! فَحَجَّ آدَمُ مُوسَى))* البخاري (4738)، مسلم (2652).

7663/4610 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسا ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن تاكاللىشىپ، ئۇنىڭغا: "سەن گۇناھ ئىشلەپ، ئىنسانلارنى جەننەتتىن چىقىرىۋەتكەن ۋە ئۇلارنى بەختسىز قىلىپ قويغان ئادەمسەن "دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: "ئى مۇسا! الله ئىنسانلار ئىچىدىن سېنى پەيغەمبەرلىككە تاللاش ۋە ئۆزى بىۋاستە سۆزلەش بىلەن شەرەپلەندۈردى. ھالبۇكى، الله مېنى يارىتىشتىن ئىلگىرى پۈتتۈەتكەن ياكى الله مېنى يارىتىشتىن ئىلگىرى تەقدىر قىلىۋەتكەن بىر ئىش ئۈچۈن مېنى ئەيىبلەمسەن؟ "دەيدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام گەپتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنى يېڭىپ قويىدۇ.

(بۇخارى: 4738)

7664/4611 ـ وفي رواية: ((قَالَ مُوسَى: أَنْتَ آدَمُ الَّذِي خَلَقَكَ بِيَدِهِ، وَنَفَخَ فِيكَ مِنْ رُوحِهِ، وَأَسْجَدَ لَكَ مَلائِكَتَهُ، وَأَسْكَنَكَ فِي جَنَّتِهِ، ثُمَّ أَهْبَطْتَ النَّاسَ بِخَطِيئَتِكَ إِلَى الْأَرْضِ؟ قَالَ آدَمُ: أَنْتَ مُوسَى الَّذِي اصْطَفَاكَ اللهُ بِرِسَالَتِهِ وَبِكَلامِهِ، وَأَعْطَاكَ الْأَلْوَاحَ فِيهَا تِبْيَانُ كُلِّ شَيْءٍ، وَقَرَّبَكَ نَجِيّاً، فَبِكَمْ وَجَدْتَ اللهَ كَتَبَ التَّوْرَاةَ قَبْلَ أَنْ أُخْلَقَ؟ قَالَ مُوسَى: بِأَرْبَعِينَ عَاماً. قَالَ آدَمُ: فَهَلْ وَجَدْتَ فِيهَا ﴿وَعَصَى آدَمُ رَبَّهُ فَغَوَى﴾؟ قَالَ: نَعَمْ. قَالَ: أَفَتَلُومُنِي عَلَى أَنْ عَمِلْتُ عَمَلًا كَتَبَهُ اللهُ عَلَيَّ أَنْ أَعْمَلَهُ قَبْلَ أَنْ يَخْلُقَنِي بِأَرْبَعِينَ سَنَةً؟! فَحَجَّ آدَمُ مُوسَى))* مسلم (2652).

7664/4611 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلدۇ: مۇسا ئەلەيھىسسالام: "سەن اللە ئۆز قولى بىلەن ياراتقان، ئاندىن ئۆز روھىدىن پۈۋلىگەن، ئاندىن پەرىشتىلەرنى سەجدە قىلدۇرغان، ئاندىن جەننىتىگە يەرلەشتۈرگەن ئادەمسەن. ئەمما سەن خاتالىقىڭ تۈپەيلى ئىنسانلارنى يەر يۈزىگە چۈشۈرۈۋەتتىڭ "دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: "سەن اللە پەيغەمبەرلىككە ۋە ئۆزى بىلەن بىۋاستە سۆزلىشىشكە تاللىغان، ھەرقانداق نەرسە روشەن يېزىلغان تاختىلار بېرىلگەن، اللە ساڭا يېقىن كېلىپ پىچىرلىغان مۇساسەن. سېنىڭچە، اللە تەۋراتنى مەن يارىتىلىشتىن قانچە يىل ئىلگىرى يازغاندۇ؟ "دەيدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام: " 40يىل بۇرۇن "دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: "ئۇنىڭدا: ئادەم پەرۋەردىگارىغا خىلاپلىق قىلىپ ئېزىپ كەتتى، دەپ يېزىلغانلىقىنى ئۇچراتتىڭمۇ؟ "دەپ سورايدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام: "ھەئە "دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: "ئۇنداقتا، اللە مېنى يارىتىشتىن 40 يىل ئىلگىرى يېزىۋەتكەن ئەمەلنى قىلغانلىقىم ئۈچۈن مېنى ئەيىبلەمسەن؟ "دەيدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالامنى يېڭىۋالدۇ. (مۇسلىم: 2652)

ئادەم ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇنازىرە ئېلىپ بارغاندا ئۆزىنى مۇداپىئە قىلدى، چۈنكى ئۇ ھەقىقەت ئىدى، ئۇ مۇسانى يەڭدى. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ زېمىندا ياششى، زېمىندا مەسئۇلىيەتچان بولىشى ۋە ئۇ يەردە ھەر تۈرلۈك دەرت ئەلەملەرگە ئۇچرىشى، ئادەم ئەلەيھىسسالام پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ئىدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالامنى گۇناھ قىلىپ سالغانلىقى ئۈچۈن ئەيىپلىدى دىگەن كۆز قاراش ئوچۇق خاتالىقتۇر. ئۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلاتلىرىغا تېپىپ بەرگەن قىيىنچىلىقلىرى سەۋەبىدىن ئەيىپلىگەن ئىدى. ئادەم ئەلەيھىسسالام خاتالىق ئۆتكۈزگەنلىكىگە ئىنكار قىلمىدى، ئۇ خاتالىقنىڭ ئىلگىرى يېزىلىپ كەتكەن تەقدىر بىلەن سادىر بولغانلىقى بىلەن ئۆزرە ئېيتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئادەم تۆۋبە قىلدى.

خاتالىق ئۆتكۈزۈش تەقدىردە يېزىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن بولغان دەپ باھانە كۆرستىش توغرا بولىدىغان بولسا، ئادەمنىڭ دۈشمىنى ئىبلىس، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۈشمىنى پىرئەۋىن ۋە ئاللاھنىڭ، مۆمىنلەرنىڭ دۈشمەنلىرى باھانە كۆرسەتكەن بولاتتى.

مۇئمىن ئىنسان قىيىنچىلىق يۈز بەرگەندە تەقدىرگە تايىنىدۇ، تەقدىر بىلەن ھمايىلىنىدۇ. ئىنسانىنىڭ بەخت سائادىتى بۇيرۇلغان ئىشنى قىلىش، چەكلەنگەن ئىشتىن يېنىش ۋە تەقدىرگە بويسۇنۇش بىلەن قولغا كىلىدۇ. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە

تەقدىرى بىلەن گۇناھ ئىشلارغا ھۆججەت كەلتۈرۈلمەيدۇ، چۈنكى ئاللاھ گۇناھ ئىشلارنى ھارام قىلدى، بىراق مۇسىبەتلەرگە ھۆججەت كۆرستىلىدۇ.

## قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، سەۋەب ۋە تەۋەككۇل

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش سەۋەب قىلىشقا ھەرگىز زىت كەلمەيدۇ. كىشىگە يەتكەن ياخشىلىق ـ يامانلىق، مۇسىبەت ـ خوشاللىق، پايدا ـ زىيانلارنىڭ ھەممىنى، شۇنداقلا بولۇپ ئۆتكەن ھەر قانداق بىر ئىشنى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولدى، دەپ ئېتىقاد قىلىش ئىماننىڭ بىر پارچىسىدۇر. كېلىچەكتە بولىدىغان ھەر قانداق ئىشلارنىمۇ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش ئىماندىن. بىراق «ئاللاھنىڭ تەقدىرىدە نېمە بولسا شۇ بولىدىغۇ» دەپ سەۋەب قىلماسلىق ئىماندىن ئەمەس، بەلكى چوڭ خاتالىقتۇر. گەرچە ئىنساننىڭ رىزقى، ئەجەلى ۋە ياخشى ـ يامان پۈتۈن ئىشلىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىسىمۇ، ئىنسان شۇ رىزقنى ھاسىل قىلىش، جېنىنى قوغداش ۋە ئۆزى ھەم جەمئىيىتىگە پايدىلىق ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن سەۋەب قىلىشقا بۇيرۇلغان. ئەگەر ئۇ، «ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم» دەپ سەۋەبنى قولدىن بېرىدىكەن، ئۇ چوقۇم گۇناھكار بولىدۇ ۋە تەۋەككۇلنىڭ مەنىسىنى سۈيئىستېمال قىلغان بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ بۇ دۇنيادا ھەممە ئىشنى سەۋەبلەرگە باغلىغان. بۇ دۇنيا سەۋەب دۇنياسى. ھەر كىشى سەۋەب قىلىپ ئىشلىگىنىگە يارىشا قازىنىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَالْمُؤْتَفِكَةَ أَهْوَى ([53](#))] « ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ» [نەجم سۈرىسى 39 ـ ئايەت].
تەۋەككۇل سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسى ـ بىرەر ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا كاپالەت تەلەپ قىلىش دېمەكتۇر. ئەمما ئۇنىڭ شەرئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى ـ ئاللاھقا چىن ئىشەنچ بىلەن يۆلىنىش دېمەكتۇر.

تەۋەككۇل قىلىشنىڭ شەرتى ـ تەۋەككۇل قىلماقچى بولغان ھەر قانداق ئىش ئۈچۈن ئاۋۋال قولدىن كېلىشى ۋە كۈچىنىڭ يېتىشىچە سەۋەبلەرنى قىلىش، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئەمەلگە ئېشىشىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ، ئاللاھقا چىن ئىشەنچ بىلەن يۆلىنىشتىن ئىبارەتتۇر. مەسىلەن: ئاددى بىر دېھقان ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىشتا، ئالدى بىلەن يەرنى ھەيدەپ يۇمشىتىدۇ، ئۇنىڭغا يېتەرلىك ئۇرۇق ۋە ئۇغۇتلارنى چاچىدۇ، سۇنى ۋاقتىدا بېرىپ تۇرىدۇ، مۇندىن باشقا دېھقانچىلىقنىڭ پۈتۈن شەرتلىرىنى تولۇق ئورۇنلايدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن زىرائەتنىڭ سالامەت ئۈنۈپ چىقىشى ۋە مول ھوسۇل بېرىشىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ تەۋەككۇل قىلىدۇ. ئاللاھ خالىسا ئۇنى سالامەت ئۇندۇرۇپ مول ھوسۇل چىقىرىپ بېرىدۇ. خالىسا تەبىئەتنىڭ تۈرلۈك ئاپەتلىرىگە ئەمر قىلىدۇ ـ دە، زىرائەتلىرىنى بىر ئاندىلا نابۇت قىلىۋېتىدۇ. شۇڭا ھەر قانداق ئىش سەۋەب قىلىش بىلەن بىرگە ئاللاھقا يۆلىنىش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. سەۋەبلەرگىلا چوقۇنۇپ كېتىپ ئاللاھنى ئۇنتۇپ قېلىش توغرا بولمىغاندەك، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم دەپ سەۋەب قىلماسلىق تېخىمۇ توغرا بولمايدۇ. تەۋەككۇل پەقەت ئاللاھقىلا قىلىنىدۇ. ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش ئىبادەتنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئاللاھ بىزلەرنى ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَيَرْزُقْهُ مِنْ حَيْثُ لَا يَحْتَسِبُ وَمَن يَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ فَهُوَ حَسْبُهُ إِنَّ اللَّهَ بَالِغُ أَمْرِهِ قَدْ جَعَلَ اللَّهُ

لِكُلِّ شَيْءٍ قَدْرًا (3)]

« اللّٰه ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ، كىمكى اللّٰهقا تەۋەككۇل قىلسا، اللّٰه ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن مەقسىتىگە يېتەلەيدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن ھەر بىر نەرسە ئۈچۈن مۇئەييەن مىقدار، مۇئەييەن ۋاقىت بەلگىلىدى. » [تالاق سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

توغرا يولغا ئەگەشمىگەنلىكنى ۋە باشقا يامان ئىشلارنى تەقدىردىن كۆرۈش ھەقىقەتەن ئەقىلسىزلىق ۋە ئەينى ۋاقىتتا ئاللاھقا تۆھمەت قىلغانلىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ ئىنسانلارغا پەيغەمبەرلەر ئارقىلىق كىتابلارنى چۈشۈرۈپ بېرىپ، بۇ كىتابلار بىلەن ئۇلارغا ھەق بىلەن باتىلنى، ياخشىلىق بىلەن يامانلىقنى ئېنىق بىلدۈردى ۋە ھەقىقەتكە ئەگىشىپ ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا چاقىردى. ئاللاھ ئىنسانلارغا ئەقىل، ئىرادە ۋە ئىختىيارنى بېرىش ئارقىلىق ئۇلارنى يول تاللاشتا ئەركىن ياراتتى. نەتىجىدە ھىدايەتنى زالالەتتىن ئەۋزەل كۆرۈپ ئەقىل ۋە ئىرادىسىنى يولىدا ئىشلەتكەن كىشىلەر ئاللاھ چاقىرغان توغرا يولغا ئەگەشتى. ئەمما ھىدايەتتىن زالالەتنى ئەۋزەل كۆرگەن كىشىلەر ھىدايەت يولىغا كىرىشنى خالىمىدى ياكى ئىزدەنمىدى، ئۆزلىرىنىڭ تۇتقان يوللىرىنى توغرا دەپ ھېس قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئازغۇنلارنىڭ قاتارىدىن بولدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[أَلَمْ نَجْعَل لَّهُ عَيْنَيْنِ (8) وَلِسَانًا وَشَفَتَيْنِ (9) وَهَدَيْنَاهُ النَّجْدَيْنِ (10)]

«ئىنسان ئۈچۈن ئىككى كۆز، بىر تىل، ئىككى كالپۇك، ياراتمىدۇقمۇ؟ ئۇنىڭغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ؟» [بەلەد سۈرىسى 8 ـ 10 ـ ئايەتلەر].

ئاللاھ مۇشرىكلەرنىڭ، ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىكىنى تەقدىردىن كۆرگەنلىكىگە كايىپ مۇنداق دەيدۇ:

[سَيَقُولُ الَّذِينَ أَشْرَكُواْ لَوْ شَاء اللّهُ مَا أَشْرَكْنَا وَلاَ آبَاؤُنَا وَلاَ حَرَّمْنَا مِن شَيْءٍ كَذَلِكَ كَذَّبَ الَّذِينَ مِن قَبْلِهِم حَتَّى ذَاقُواْ بَأْسَنَا قُلْ هَلْ عِندَكُم مِّنْ عِلْمٍ فَتُخْرِجُوهُ لَنَا إِن تَتَّبِعُونَ إِلاَّ الظَّنَّ وَإِنْ أَنتُمْ إَلاَّ تَخْرُصُونَ (148)]

« مۇشرىكلار: ‹ئەگەر اللّٰه خالىسا ئىدى، بىز ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتتۇق ۋە ھېچ نەرسىنى ھارام قىلمايتتۇق› دەيدۇ. ئۇلاردىن بۇرۇنقى كىشىلەر تاكى (بىزنىڭ ئازابىمىز نازىل بولۇپ) ئازابىمىزنى تېتىغانغا قەدەر (ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى) مۇشۇنداق (يەنى مۇشرىكلار سېنى ئىنكار قىلغاندەك) ئىنكار قىلغان ئىدى. (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، ‹سۆزۈڭلارنىڭ راستلىقىغا پاكىتىڭلار بولسا، بىزگە چىقىرىپ كۆرسىتىڭلار، سىلەر پەقەت گۇمانغىلا ئاساسلىنىسىلەر، اللّٰهقا پەقەت يالغاننى چاپلايسىلەر› » [ئەنئام سۈرىسى 148 ـ ئايەت].

بەزىلە مۇنداق دەپ سوئال قويۇشى مۇمكىن، مەن قىلىدىغان ئىشنى ئاللاھنىڭ ئالدىنئالا بىلىپ ۋە بەلگىلەپ شۇنداق يېزىۋەتكەنلىكى مېنى شۇ ئىشنى قىلىشقا زورلىغانلىقى ئەمەسمۇ؟ بۇنىڭ جاۋابى مۇنداق: ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى ياخشى بىلىدىغان تەجرىبىلىك ۋە ئەقىللىق بىر مۇئەللىم ئىمتىھان سوئاللىرىنى تەييارلاش جەريانىدا، ئوقۇغۇچىلىرى ئىچىدىن بۇ ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەي سىنىپتا قالىدىغانلىرى بىلەن ئىمتىھاندىن ئۆتۈپ سىنىپ كۆچىدىغانلىرىنى ئۆزىنىڭ بىلىشىگە ئاساسەن ئايرىپ چىقىپ، شۇ بويىچە بىر قەرغەزگە

يېزىپ قويغان بولسا، كېيىن ئىمتىھان باشلىنىپ ئىمتىھان نەتىجىسى خۇددى مۇئەللىمنىڭ بىلگىنى ۋە يازغىنى بويىچە چىقسا، ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەي قالغان ئوقۇغۇچىلارنىڭ مۇئەللىم يازغان قەرغەزنى كۆرگەندىن كېيىن، ئۇنى باھانە قىلىپ تۇرۇپ، «ئەگەر مۇئەللىم بىزنى ئۆتەلمەيدۇ دەپ يازمىغان بولسا ئىدى، بىز ئىمتىھاندىن ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتۇق» دەپ دەۋالىششى توغرىمۇ؟ ئۇلارغا نېمە دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ؟ ئۇلارغا بېرىلىدىغان جاۋاب چوقۇم مۇنداق بولىدۇ: «مۇئەللىمنىڭ يازغىنى سىلەرنىڭ ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەيدىغانلىقىڭلار توغرىسىدىكى ئۇز ئىلمىگە مۇناسىۋەتلىك ئىش. ئەمما سىلەرنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىمتىھاندىن ئۆتەلمىگىنىڭلار ئۆزۈڭلارنىڭ ياخشى ئوقۇپ تەييارلىق قىلمىغانلىقىڭلارغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلە. بۇنى ئۆزۈڭلاردىن كۆرۈڭلار!» ئاللاھ تائالا جىمى مەخلۇقاتنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ئۇلارنىڭ ئاشكارا ـ يوشۇرۇن ھەممە ئەھۋالىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[أَلَا يَعْلَمُ مَنْ خَلَقَ وَهُوَ اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ (14)]

«مەخلۇقاتنى ياراتقان زات بىلمەمدۇ؟ ئۇ شەيئىلەرنىڭ ئەڭ نازۇك تەرەپلىرىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن تولۇق خەۋەرداردۇر» [مۇلك سۇرىسى 14 ـ ئايەت]. بىزنى مۇشۇ ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتكەن ئاللاھ، بۇ ئىمتىھاننىڭ نەتىجىسىنى ئۆزىنىڭ ئەزەلىي ئىلمى بىلەن ئىنتايىن ياخشى بىلىدۇ. مۇئەللىم ئۆزىنىڭ ئىنسان بولغىنى سەۋەبلىك ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى تولۇق بەلگىلەشتە بەزىدە خاتالىششى مۇمكىن. ئەمما ئاللاھ ھەرگىز خاتالاشمايدۇ!

قازا ۋە قەدەرنىڭ جۈملىسىدىن بەزى ئىشلار باركى، ئۇلارنى ئاللاھ تائالا ئىنسانلار خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن، ھېس قىلسۇن ياكى ھېس قىلالمىسۇن ئۇنىڭدىن قەتئىينەزەر ھالدا، بىۋاستە ئۆز خاھىشى بىلەنلا بېكىتتۇەتكەن. مەسىلەن: سىزنىڭ نەدە ۋە قاچان تۇغۇلىشىڭىز، ئاتا ـ ئانىڭىزنىڭ كىملەر بولىشى، بويىڭىزنىڭ ئېگىز ياكى پاكار بولىشى، چىرايىڭىزنىڭ چىرايلىق ياكى كۆرۈمسىز بولىشى، ئەقلىڭىزنىڭ ئۆتكۈر ياكى كەم بولىشى، خاراكتېرىڭىزنىڭ قانداق بولىشى، ئۆمرىڭىزنىڭ قانچىلىك بولىشى ۋە باشقىلار قاتارلىق ئىشلار بەندىنىڭ ئىختىيارى سىرتىدىكى ئىشلار بولغانلىقتىن، ئىنسانلار ئۇنىڭدىن جاۋابكار ئەمەس، ئەلۋەتتە. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[هُوَ الَّذِي يُصَوِّرُكُمْ فِي الأَرْحَامِ كَيْفَ يَشَاء لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ (6)]

«ئاللاھ سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قۇرسىقىدىكى چېغىڭلاردا ئۆزى خالىغان شەكىلگە كىرگۈزىدۇ» [ئال ئىمران سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

[وَرَبُّكَ يَخْلُقُ مَا يَشَاء وَيَخْتَارُ مَا كَانَ لَهُمُ الْخِيَرَةُ سُبْحَانَ اللَّهِ وَتَعَالَى عَمَّا يُشْرِكُونَ (68)]

«ئاللاھ مەخلۇقاتىدىن خالىغىنىنى يارىتىدۇ، خالىغان ئادەمنى(پەيغەمبەرلىككە ۋە خالىغان ئىشقا) تاللايدۇ، تاللاش ھوقۇقى ئۇلاردا ئەمەس، ئاللاھ(جىمى نۇقسانلاردىن ئەلۋەتتە) پاكتۇر، ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەنلىرىدىن ئۈستۈندۇر» [قەسەس سۈرىسى 68ـ ئايەت].

## ئۆزرىسى ھەقىقى قوبۇل قىلىنىدىغان كىشى كىم؟

ئىنساننىڭ قىلىدىغان ئىشلىرى ياكى جىنايى قىلمىشلىرىنىڭ بۇرۇن تەقدىردە بەلگىلەنگىنى، ئىنسانغا ئۆزرە بايان قىلىش پۇرسىتىنى بىرەلمەيدۇ. ھەقىقى ئۆزرىلىك ئادەم

قىلغان ئەملىنىڭ ھۆكمىنى بىلمىگەن ياكى ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بولمىغان، يەتمىگەن ئىنساندۇر. ئۇلار،

1) مەرىپەت سالاھىيتىگە ئىگە بولالمايدىغان كىچىك بالا، ساراڭ ۋە ئىسلام دەۋىتى يەتمىگەن ئىنسانلاردۇر.

5372/3201 ـ وفي رواية: أوما تذكر أَنَّ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ: ((رُفِعَ الْقَلَمُ)).. بمثله* أبو داود (4401)

5372/3201 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇخلاۋاتقان كىشىنىڭ ئويغانغىچە، كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، ساراڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان ـ ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

2) مەجبۇرلانغان، ئۇنتۇپ قالغان ۋە خاتالىشىپ قالغان ئىنسانغا ئوخشاش قىلمىشىدا ئىرادىسى بولمىغان كىشى ئۆزىرلىك بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[ادْعُوهُمْ لِآبَائِهِمْ هُوَ أَقْسَطُ عِندَ اللَّهِ فَإِن لَّمْ تَعْلَمُوا آبَاءهُمْ فَإِخْوَانُكُمْ فِي الدِّينِ وَمَوَالِيكُمْ وَلَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ فِيمَا أَخْطَأْتُم بِهِ وَلَكِن مَّا تَعَمَّدَتْ قُلُوبُكُمْ وَكَانَ اللَّهُ غَفُورًا رَّحِيمًا (5)]

« سىلەر سەۋەنلىكتىن قىلىپ سالغان ئىشلاردا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، لېكىن قەستەن قىلغان ئىشلىرىڭلاردا(سىلەرگە گۇناھ بولىدۇ)» (سۈرە ئەھزاب- 5- ئايەت).

## تەقدىرنى مۇداپىئە قىلغىلى بولامدۇ؟

بەزى كىشلەر تەقدىر مۇداپىئە قىلىنمايدۇ(يەنى قارشى تۇرغىلى بولمايدۇ دەپ ئويلايدۇ). شۇنىڭ ئۈچۈن: ئاللاھ كىمنىڭ كەمبەغەل بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ كەمبەغەل بولىدۇ، كىمنىڭ باي بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا باي بولىدۇ. كىمگە خاترجەملىك تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ شەكسىز ھالەتتە خاترجەم بولىدۇ، كىمگە كېسەل بولۇشنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ شەكسىز كېسەل بولىدۇ دەپ قارشىدۇ. شۇ سەۋەپتىن بۇلار: دۇئا قىلغانىنىڭ پايدىسى يوق، چۈنكى دۇئا تەقدىر قىلىنغان نەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ دىيشىدۇ.

بۇلارغا دەيمىزكى: ئاللاھنىڭ نىمىنى تەقدىر قىلغىنىنى بىز بىلمەيمىز. ئۇنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ، بىز ئۆزىمىزگە تەقدىر قىلىنغان نەرسىنى ئەمەلىيەتتە سادىر بولغاندىن كېيىن ئاندىن بىلىمىز، ئەمەلىيەتتە سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى قانداق بولۇشىنى بىلمەيمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىلگىرى ھېچقانداق نەرسە تەقدىر قىلىنمىغاندەك ھەق سۆز ۋە ياخشى ئەمەللەرگە يۈزلىنىش لازىم بولىدۇ.

بىز ئاللاھنىڭ نېمىنى تەقدىر قىلغانلىقىغا قارىماي، ئاللاھنىڭ قانداق ئىشلارنى بۇيرۇپ، نىمىلەرنى چەكلىگەنلىكىگە قارايلى. بىز مۇشۇنى قىلىشقا قادىر ، ئۇ بىز ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن دۇئاغا ئېسىلايلى، ئۇ شەرىئەت رىغبەتلەندۈرگەن بىر ئىش، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىقنىڭ سەۋەپلىرىدىن بىر سەۋەپ قىلىپ بەلگىلىدى. شۇنداقلا ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە يامانلىق ۋە بەختسىزلىكنى مۇداپىئە قىلىدىغان قىلىپ بەلگىلىدى.

ئىنسان ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشقا، ئىتائەت ئىشلار بىلەن گۇناھ بولىدىغان ئىشلارغا قارشى تۇرۇشقا بۇيرۇلغان. ئىنسان ئاللاھ ئۈچۈن بۇيرۇلغان تەقدىر بىلەن چەكلەنگەن تەقدىرگە ئۇرۇش ئىلان قىلىدۇ.

قورساق ئېچىشنىڭ، ئۇسساپ كېتىشنىڭ ئۆزىمۇ بىر تەقدىر، بىز بۇ تەقدىرگە تاماق يېيىش ۋە ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدىغان ئىچىملىكلەرنى ئىچىش ئارقىلىق قارشى تۇرالايمىز. ئۇمۇ تەقدىر، بۇمۇ تەقدىر. دىمەك سەۋەپ ئارقىلىق تەلەپ قىلىنىۋاتقان نەرسە ھاسىل بولىدۇ، سەۋەپ قىلمىسىڭىز ئىزدەۋاتقان نەرسىڭىزگە ئېرىشەلمەيسىز.

ئەقىللىق ئىنسان تەقدىرگە تەقدىر بىلەن قارشى تۇرىدۇ ۋە قايتۇرىدۇ. ئىنسان سەۋەپسىز ياشىيالمايدۇ. قورساق ئېچىش، ئۇسسۇزلۇق، قورقۇش تەقدىرنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ، ئىنسانلار بۇ تەقدىرگە بۇ تەقدىرلارنى توسالىغۇدەك تەقدىر بىلەن قارشى تۇرۇشقا ھەرىكەت قىلىدۇ. ئاللاھ مۇۋەپپەقىيەت ئاتا قىلغان ئىنسان ئاخىرەتنىڭ جازاسىدىن ئىبارەت تەقدىرگە تەۋبە قىلىش، ئىمان ئېيتىش ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشتىن ئىبارەت تەقدىر بىلەن قارشى تۇرىدۇ. دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىلاھى بىردۇر، ئۇنىڭ ھىكمىتىمۇ بىردۇر، بەزىسى بەزىسىگە زىتلىشىپ قالمايدۇ.

## ھىدايەت بىلەن ئېزىش ئارىسىدىكى ئىنسان

ھىدايەتنىڭ دەرۋازىسى ھەممە كىشىلەرئۈچۈن ئوچۇق: ئاللاھ تائالا ئىنساننىڭ ئۆزىدىن ئۆزى مەسئۇل بولۇشنى، ئاقىۋىتىنىڭ ئۆز قولىدا بولۇشنى خالىدى. ئىنساننىڭ نىجاتلىقى ۋە بەختىنى ئىنساننىڭ ھەركىتى، چىقارغان كۈچى، پاكلىقنى ئارزۇ قىلىش ۋە ھاۋايى ھەۋەس ئۈستىدىن ھەقىقەتنى، ئېزىش ئۈستىدىن توغرا يولنى تاللىشىغا مۇناسىۋەتلىك قىلدى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ:

[مَّنِ اهْتَدَى فَإِنَّمَا يَهْتَدي لِنَفْسِهِ وَمَن ضَلَّ فَإِنَّمَا يَضِلُّ عَلَيْهَا وَلاَ تَزِرُ وَازِرَةٌ وِزْرَ أُخْرَى وَمَا كُنَّا مُعَذِّبِينَ حَتَّى نَبْعَثَ رَسُولاً (15)]

« كىمكى ھىدايەت تاپىدىكەن، ھىدايەت تاپقاننىڭ پايدىسى ئۇنىڭ ئۆچۈندۇر. كىمكى ئازىدىكەن، ئازغانلىقنىڭ زىيىنى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈندۇر، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ» (سۈرە ئىسرا- 15- ئايەت).

[إِنْ أَحْسَنتُمْ أَحْسَنتُمْ لِأَنفُسِكُمْ وَإِنْ أَسَأْتُمْ فَلَهَا فَإِذَا جَاء وَعْدُ الآخِرَةِ لِيَسُوؤُواْ وُجُوهَكُمْ وَلِيَدْخُلُواْ الْمَسْجِدَ كَمَا دَخَلُوهُ أَوَّلَ مَرَّةٍ وَلِيُتَبِّرُواْ مَا عَلَوْاْ تَتْبِيرًا (7)]

« ئەگەر ياخشىلىق قىلساڭلار، ياخشىلىقڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، يامانلىق قىلساڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر»، (سۈرە ئىسرا- 7 - ئايەت).

[بَلِ الْإِنسَانُ عَلَى نَفْسِهِ بَصِيرَةٌ (14) وَلَوْ أَلْقَى مَعَاذِيرَهُ (15)]

« بەلكى ئىنسان ئۆزىگە(يەنى قىلغان يامان ئىشلىرىغا) ئۆزى گۇۋاھتۇر، ئۆزىنى ئاقلاش ئۈچۈن قانچە ئۆزرە ئېيتقان تەقدىردىمۇ(ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ)»، (سۈرە قيامەت- 14~15- ئايەت).

[لاَ يُكَلِّفُ اللّهُ نَفْسًا إِلاَّ وُسْعَهَا لَهَا مَا كَسَبَتْ وَعَلَيْهَا مَا اكْتَسَبَتْ ]

ئاللاھ ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ، كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى(نىڭ جازاسى) مۇ ئۆزىگىدۇر»، (سۈرە بەقەرە- 286- ئايەت).

[يَوْمَ يَتَذَكَّرُ الْإِنسَانُ مَا سَعَى (35) وَبُرِّزَتِ الْجَحِيمُ لِمَن يَرَى (36) فَأَمَّا مَن طَغَى (37) وَآثَرَ الْحَيَاةَ الدُّنْيَا (38) فَإِنَّ الْجَحِيمَ هِيَ الْمَأْوَى (39) وَأَمَّا مَنْ خَافَ مَقَامَ رَبِّهِ وَنَهَى النَّفْسَ عَنِ الْهَوَى (40)]

« شۇ كۈندە ئىنسان (ياخشى -يامان) قىلمىشلىرىنى ئەسلەيدۇ. قارىغۇچىلارغا جەھەننەم ئوچۇق كۆرستىلىدۇ. كىمكى(كۇفرىدا)، گۇناھتا) چېكىدىن ئاشىدىكەن، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى(ئاخىرەتتىن) ئارتۇق كۆرىدىكەن، ئۇنىڭ جايى ھەقىقەتەن جەھەننەم بولىدۇ. پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا (سوراققا تارتىلىشتىن) قورقىدىغان، ئۆزىنى نەپسى خاھىشىغا بېرىلىشتىن(يەنى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) چەكلىگەن ئادەمگە كەلسەك، ھەقىقەتەن، ئۇنىڭ جايى جەننەت بولىدۇ»، (سۈرە نازىئات- 35~40- ئايەت).

[وَمَا لَكُمْ لَا تُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ وَالرَّسُولُ يَدْعُوكُمْ لِتُؤْمِنُوا بِرَبِّكُمْ وَقَدْ أَخَذَ مِيثَاقَكُمْ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ (8)]

« (ئى كۇففارلار!) سىلەر نېمىشقا ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرمەيسىلەر؟ ھالبۇكى، پەيغەمبەر سىلەرنى پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىمان كەلتۈرۈشكە چاقىرىدۇ» (سۈرە ھەدىد- 8 - ئايەت).

يۇقارقى ئايەتلەردىن ئىنساننىڭ ئىمان ئېيتىش، توغرا يولدا مېڭىشتا مۇتلەق ئىختىيارلىقى، ھۆرلىكى، شۇنداقلا ئېزىپ كەتسە مەسئۇلىيەتكە تارتىلىدىغانلىقى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

## ئىككى نېئمەت بارلىق بەختنىڭ ئاساسىدۇر

ئاللاھ بەندىللىرىگە بۈيۈك ئىككى نېئمەت ئاتا قىلدى. ئۇ ئىككى نېئمەت پۈتۈن بەختنىڭ ئاساسى، بارلىق ياخشىلىقنىڭ مەنبىيىدۇر.

بىرىنچى: ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى دەسلەپقى يارتىلىشىدا ساپ تەبىئەت ئۈستىدە ياراتتى.

ئىككىنچى:ئاللاھ ئىنسانلارنى ئومۇميۈزلۈك ھىدايەت قىلدى، بىرەر مىللەتنى ئايرىپ قويمىدى، كىتاپ چۈشۈرۈپ بەردى، پەيغەمبەر ئەۋەتىپ بەردى ۋە ئۇلار بىلمىگەن نەرسىلەرنى ئۆگەتتى. دەۋەت يەتمىگەن كىشلەرنى ئازاپلىماسلىق ئاللاھنىڭ رەھمىتىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[مَّنِ اهْتَدَى فَإِنَّمَا يَهْتَدي لِنَفْسِهِ وَمَن ضَلَّ فَإِنَّمَا يَضِلُّ عَلَيْهَا وَلاَ تَزِرُ وَازِرَةٌ وِزْرَ أُخْرَى وَمَا كُنَّا مُعَذِّبِينَ حَتَّى نَبْعَثَ رَسُولاً (15)]

« كىمكى ھىدايەت تاپىدىكەن، ھىدايەت تاپقانلىقىنىڭ پايدىسى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈندۇر. كىمكى ئازىدىكەن، ئازغانلىقىنىڭ زىيىنى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈندۇر، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ. پەيغەمبەر ئەۋەتمەي تۇرۇپ (ھېچ ئادەمنى جازالىغىنىمىز يوق » (سۈرە ئىسرا- 15- ئايەت).

**خالىغان كىشنى ئازدۇرىدۇ دېگەننىڭ مەنىسى:**

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: [أَفَمَن زُيِّنَ لَهُ سُوءُ عَمَلِهِ فَرَآهُ حَسَنًا فَإِنَّ اللَّهَ يُضِلُّ مَن يَشَاء

وَيَهْدِي مَن يَشَاء فَلَا تَذْهَبْ نَفْسُكَ عَلَيْهِمْ حَسَرَاتٍ إِنَّ اللَّهَ عَلِيمٌ بِمَا يَصْنَعُونَ (8)]

« ئۆزىنىڭ يامان ئەمەلى چىرايلىق كۆرسىتىلگەن، شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چىرايلىق ھېسابلىغان كىشى (ھىدايەت تاپقان كىشى بىلەن ئوخشاشمۇ؟) اللە ھەقىقەتەن خالىغان كىشىنى گۇمراھ قىلىدۇ (خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ). شۇڭا سەن ئۇلار ئۈچۈن (يەنى ئىمان ئېيتمىغانلىقلىرى ئۈچۈن) قايغۇرۇپ ئۆزۈڭنى ھالاك قىلىۋالمىغىن، اللە ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» دەيدۇ. (سۈرە فاتىر- 8- ئايەت).

بەزىلەر مۇشۇ ئايەتكە ئېسىلىپ، ئايەتنى مۇلاھىزە قىلمىغانلىقى، ئايەتنىڭ بەزىسىنى يەنە بەزىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈپ چۈشەنمىگەنلىكى سەۋەبىدىن قىلغان جىنايەتلىرىنى تەقدىرگە ئارتىپ قويۇشقا ئۇرۇنىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ اللَّهَ لاَ يَسْتَحْيِي أَن يَضْرِبَ مَثَلاً مَّا بَعُوضَةً فَمَا فَوْقَهَا فَأَمَّا الَّذِينَ آمَنُواْ فَيَعْلَمُونَ أَنَّهُ الْحَقُّ مِن رَّبِّهِمْ وَأَمَّا الَّذِينَ كَفَرُواْ فَيَقُولُونَ مَاذَا أَرَادَ اللَّهُ بِهَذَا مَثَلاً يُضِلُّ بِهِ كَثِيراً وَيَهْدِي بِهِ كَثِيراً وَمَا يُضِلُّ بِهِ إِلاَّ الْفَاسِقِينَ (26) الَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِن بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَن يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الأَرْضِ أُولَئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ (27)]

« اللە ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ، مۆمىنلەر بولسا ئۇنى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەت دەپ بىلىدۇ؛ كاپىرلار بولسا: «اللە بۇ نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ؟» دەيدۇ. اللە بۇ مىسال بىلەن نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى ئىنكار قىلغانلىقتىن) ئازدۇرىدۇ ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى تەستىقلىغانلىقتىن) ھىدايەت قىلىدۇ؛ شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ. پاسىقلار اللە ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ. اللە ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە - رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ؛ ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر » (سۈرە بەقەر 26-27 - ئايەت).

دېمەك بۇ يەردىكى ئازدۇرۇش، ۋەدىسىنى بۇزغان، زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلغان پاسىقلار ئۈچۈن بېرىلگەن جازادۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذْ قَالَ مُوسَى لِقَوْمِهِ يَا قَوْمِ لِمَ تُؤْذُونَنِي وَقَد تَّعْلَمُونَ أَنِّي رَسُولُ اللَّهِ إِلَيْكُمْ فَلَمَّا زَاغُوا أَزَاغَ اللَّهُ قُلُوبَهُمْ وَاللَّهُ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الْفَاسِقِينَ (5)]

« ئۇلار ھەقتىن بۇرۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ھىدايەتتىن بۇرىۋەتتى، ئاللاھ پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ» (سۈرە سەپ- 5- ئايەت).

[ثُمَّ بَعَثْنَا مِن بَعْدِهِ رُسُلاً إِلَى قَوْمِهِمْ فَجَآؤُوهُم بِالْبَيِّنَاتِ فَمَا كَانُواْ لِيُؤْمِنُواْ بِمَا كَذَّبُواْ بِهِ مِن قَبْلُ كَذَلِكَ نَطْبَعُ عَلَى قُلوبِ الْمُعْتَدِينَ (74)]

« نۇھتىن كېيىن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئۆزلىرىنىڭ قەۋمگە ئەۋەتتۇق، (قەۋمگە) ئۇلار روشەن مۆجىزىلەر بىلەن كەلدى، ئۇلار (يەنى پەيغەمبەرلەر كېلىشتىن) ئىلگىرى ئىنكار قىلىشقان نەرسىگە ئىمان ئېيتىشمىدى. (كۇفرىدا) ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنىڭ دىللىرىنى ئەشۇنداق پېچەتلەيمىز » (سۈرە يۇنۇس- 74- ئايەت).

كىشىلەر ئىماندىن يۈز ئۆرۈپ، ئاللاھنىڭ پىرىنسىپىنى تاشلىغان چاغدا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىغا پىچەت بېسىۋېتىش ۋە قەلبلىرىنى قاتتىق قىلىپ قويۇش بىلەن جازالىدى. بۇ ئۇلارنىڭ كاپىرلىقى ۋە ئاللاھنىڭ يولىدىن توسقانلىقىغا ئۇيغۇن جازادۇر.

ئاللاھ تائالا ئازغۇنلىقنى ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئازغۇنلۇق بىلەن جازالايدۇ. ھىدايەتنى ئۇنىڭدىن كېيىنكى ھىدايەت بىلەن مۇكاپاتلايدۇ، شۇنداقلا يامانلىققا ئوخشاش يامانلىق بىلەن جازالايدۇ، ياخشىلىققا ئوخشاش ياخشىلىق بىلەن مۇكاپاتلايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[فِي قُلُوبِهِم مَّرَضٌ فَزَادَهُمُ اللّهُ مَرَضاً وَلَهُم عَذَابٌ أَلِيمٌ بِمَا كَانُوا يَكْذِبُونَ (10)]

« ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، ئاللاھ ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىۋەتتى» (سۈرە بەقەرە 10- ئايەت).

يۇقارقى ئايەتلەردىن ئازدۇرۇۋېتىش ۋە قەلبكە پىچەت بېسىۋېتىش كۇفرىلىق، پاسىقلىق ۋە ئاسىيلىق قىلىشنىڭ سەۋەپلىرى ئەمەس، بەلكى شۇ ئىشلارنىڭ نەتىجىسى ۋە ئاللاھنىڭ سەۋەپ ۋە نەتىجىدىكى قانۇنىغا ئاساسەن جازاسى ئىكەنلىكى ئايدىڭلىشىدۇ.

ئازدۇرۇۋېتىش دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى، يەنى بۇ كىشى ھىدايەتنى تاشلاپ، خاتا يولنى تاللىدى، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ ئۇ ئادەمنى مەقسىتىگە يەتكۈزدى. ئىزدەۋاتقان نەرسىسىنى تاماملاپ بەردى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[أَلَا لِلَّهِ الدِّينُ الْخَالِصُ وَالَّذِينَ اتَّخَذُوا مِن دُونِهِ أَوْلِيَاء مَا نَعْبُدُهُمْ إِلَّا لِيُقَرِّبُونَا إِلَى اللَّهِ زُلْفَى إِنَّ اللَّهَ يَحْكُمُ بَيْنَهُمْ فِي مَا هُمْ فِيهِ يَخْتَلِفُونَ إِنَّ اللَّهَ لَا يَهْدِي مَنْ هُوَ كَاذِبٌ كَفَّارٌ (3)]

« بىلىڭلاركى، (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ دىن اللهقا خاستۇر، اللهنى قويۇپ بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى اللهقا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ). الله ھەقىقەتەن (قىيامەت كۈنى) ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ، الله ھەقىقەتەن يالغانچىنى، (اللهنىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ » (سۈرە زۇمەر-3- ئايەت).

ئاللاھ ئاتا قىلغان كۆزنى توغرا ئىشلەتمىگەن، قەلبىنى كۈپرى، يالغانچىلىق، ئىسراپ، شەك، زۇلۇم ۋە پاسىقلىق بىلەن بۇلغىغان كىشى ئاللاھنىڭ ھىدايىتىنى تاپالمايدۇ. چۈنكى ئۇ، قىلىقى ۋە ئىستىلىنىڭ ناچارلىقى بىلەن ئۆزىگە ھىدايەت يولىنى تاقىۋەتتى، ئىستىلىنىڭ ئىنسان ھاياتىدا تەسىرى بارلىقىدا شەك يوق.

ئىنساندىن تۈنجى يۈز بېرىدىغان گۇناھ ئاللاھنىڭ ئازدۇرىشى ۋە تەس ئىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشى بىلەن ئەمەس، كۆڭلىنى خالىغانچە قويىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن پەيدا بولغان. ئاساسلىق مەسىلە، ئىنسان كۆڭلىنى قىزىققان نەرسىلەرگە قويۇۋەتتى، ئۆزى بىلەن كارى بولمىدى، كۆڭلىنىڭ كەينىگە كىردى. قۇرئاننىڭ بۇ ھەقتىكى بايانىغا قاراڭ!

[وَمَن يُشَاقِقِ الرَّسُولَ مِن بَعْدِ مَا تَبَيَّنَ لَهُ الْهُدَى وَيَتَّبِعْ غَيْرَ سَبِيلِ الْمُؤْمِنِينَ نُوَلِّهِ مَا تَوَلَّى وَنُصْلِهِ جَهَنَّمَ وَسَاءتْ مَصِيراً (115)]

« كىمكى ئۆزىگە(مۆجىزىلەر ئارقىلىق) توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرگە (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە) مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆمىنلەرنىڭ يولىدىن غەيرىگە

ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەمگە كىرگۈزىمىز، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي» (سۈرە نىسا- 115- ئايەت).

ئەگەر سىز ئاللاھ ھەممە ئىشنى يارىتىپ يەنە نېمە ئۈچۈن جازالايدۇ؟ دېيىشىڭىز مۇمكىن!. ئاللاھ ھەممە ئىشنى ياراتتى، بىراق سىزنىڭ خاتا يولدا مېڭىپ قالماسلىقىڭىز ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، كىتاب چۈشۈرۈپ بەردى. پەيغەمبەر سىزگە قىلىدىغان ۋە قىلمايدىغان ئىشلارنى سىزىپ بەردى. بەختلىك بولۇشىڭىز ئۈچۈن چەكلەنگەن ئىشلاردىن يىراق بولۇشىڭىزنى تەۋسىيە قىلدى. سىز قايسى بىر ئىشنى قىلسىڭىز ئۆز ئىختىيارىڭىز بىلەن قىلدىڭىز، ئاللاھ سىزنى مەجبۇرلىغىنى يوق. قولىڭىزدىن تۇتۇپ تۇرۇپ يامان ئىشلارنى قىلدۇرمىدى. بەلكى يامان ئىشلاردىن قېچىشىڭىزنى بۇيرۇدى.

بەزى كىشىلەر؛ مەن ئۆزۈمگە قارىسام يامان ئىش قىلىپ كېتىپ بېرىپتىمەن، مەن بۇنىڭدىن ئۆزۈمنىڭ بەختسىز ئىكەنلىكىنى چۈشەندىم دەيدۇ، بىز ئۇنىڭغا دەيمىزكى؛ سەن بارلىق يامان ئىشلارنى قىلامسەن؟ خالىس ياخشىلىققا تەبئىلىشىپ كەتكەن ۋە خالىس يامانلىققا تەبئىلىشىپ كەتكەن ئىنسانلار بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ سىز ئۆز ئىختىيارىڭىز بىلەن تاللايدىغان يامان ئىشلارنى يېزىپ قويىدى، سىزنىڭ ئۇ ئىشلارنى تاللايدىغانلىقىڭىزنى بىلەتتى، ئاللاھ بىلگەنلىكى ئۈچۈن پەقەتلا يېزىپ قويىدى، بىراق ھېچ بىر ئىنساننى يامان ئىش قىلىشقا مەجبۇرلىغىنى يوق. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[قَالَ عِلْمُهَا عِندَ رَبِّي فِي كِتَابٍ لَّا يَضِلُّ رَبِّي وَلَا يَنسَى (52)]

«ئۇلار توغرىسىدىكى مەلۇمات پەرۋەردىگارىمنىڭ دەرگاھىدا لەۋھۇلمەھپۇزدا (خاتىرىلەكلىكتۇر)، پەرۋەردىگارىم ھەم خاتالاشمايدۇ ھەم ئۇنۇتمايدۇ» (سۈرە تاھا- 52- ئايەت).

## لەۋھۇلمەھپۇز دىگەن نىمە؟

لەۋھۇلمەھپۇز - ئاللاھ ئەزەلدە تەقدىر قىلىپ بەلگىلىگەن كائىناتتا بولىدىغان ھەر قانداق ھادىسىلەر، مەخلۇقاتلارنىڭ ئەھۋالى ۋە ئىنسانلارنىڭ قىلىدىغان ھەر قانداق ياخشى - يامان بارلىق ئىشلىرى خاتىرىلەنگەن بۈيۈك دىۋان دېمەكتۇر. ئۇنىڭ ئورنى ئاسمانلارنىڭ يۇقىرى تەبىقىسىدە. قۇرئان كەرىممۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشىشتىن ئىلگىرى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلىپ ساقلانغان ئىدى. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[بَلْ هُوَ قُرْآنٌ مَّجِيدٌ (21) فِي لَوْحٍ مَّحْفُوظٍ (22)]

«بەلكى ئۇ، لەۋھۇلمەھپۇزدا ساقلانغان ئۇلۇغ قۇرئاندۇر» [بۇرۇج سۈرىسى 21 - 22 - ئايەتلەر.]

## ئەمەللەرنىڭ ئىنسان دىلىغا بولغان تەسىرى

ئاللاھنىڭ قانۇنى بويىچە ئەمەللەر ياخشى ياكى يامان بولسۇن ئىنساننىڭ دىلىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن ناماز، ئەگەر بىر ئىنسان نامازنىڭ ۋاقتىغا تولۇق رىئايە قىلىپ، ئىخلاس بىلەن ئادا قىلسا، بۇ ناماز ئىگىسىنىڭ قەلبىگە نۇر، كۆڭلىگە خۇرسەنلىك، بەدىنىگە كۈچ-قۇۋۋەت، ئىرادىسىگە كۈچ، يۈزىگە نۇر ۋە يامان ئىشلاردىن قول ئۈزۈش مۇئەللىرىنى ئاتا قىلىدۇ.

يامان ئەمەللەرنىڭ ئوخشاشلا تەسىرى ۋە نەتىجىسى بولىدۇ. مەسىلەن: ھاراق ئىچىش، پاھىشە قىلىش، جازانىخورلۇق قىلىش ئىدىئولوگىيە، ئەخلاق، ئەقىل، قەلب، ۋىجدان ۋە ئىرادىدە ئىنساننىڭ دىلى ۋە ئىستىلىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ياخشىلىقنىڭ ساۋابى ئۆزىگىدىن كېيىنكى ياخشىلىق، يامانلىقنىڭ جازاسى ئۆزىگىدىن كېيىنكى يامانلىق بولىدۇ. ئەمەللەرنىڭ تەسىرى ساۋاپ ۋە جازانىڭ بىر قىسمىدۇر. ئاللاھ تائالا سەۋەب ۋە نەتىجىلەرنى ياراتقۇچى، ئۇنىڭ كۈچ قۇۋۋەت ۋە تەسىرىنى بەرگۈچى، ئىرادىسى ۋە ھېكمىتىگە قارىتا ئۇ ئىشلارنى ماڭدۇرغۇچىدۇر. مەسىلەن، ئىنسان تاماق يېگەندە تاماق يېگەنلىكى ئۈچۈن تويىدۇ، ئاللاھ تائالا تويۇشنى تاماق يېيىشكە چېتىپ قويىدى. ئەگەر ئاللاھ تويماسلىقنى خالىغان بولسا تاماق يېيىش مەۋجۇد بولسىمۇ خالىغىنى بويىچە بولاتتى. ئەگەر تاماقسىز تويۇشنى ئىرادە قىلغان بولسىمۇ شۇنداق قىلالايتتى، ھېچقانداق بىر نەرسە توسالغۇ بولالمايتتى.

دىمەك، تاماق يېيىش ئىنساننىڭ ئۆز ئىختىيارى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولدى. تاماقتىن كېيىن تويۇش ئىشىدا ئىنسان ھەرگىز ئارلىشالمايدۇ. چۈنكى ئۇ تاماق يەپ تويۇپ بولغاندىن كېيىن تويۇشنى يوقاتماقچى بولسا قادىر بولالايدۇ. ئەمەلمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش ئىنساننىڭ ئۆز ئىختىيارى بىلەن بولىدۇ. سەۋەپ قىلىپ بولۇپ ئەمەلدىن كېلىدىغان تەسىرنى توسماقچى بولسا قادىر بولالمايدۇ. دېمەك، بەزى كىشىلەرنىڭ قەلبىگە پىچەتنىڭ بېسىلىشى ياكى ھەقىقەتنى كۆرەشتىن قارىغۇ بولۇشى ئەمەللەرنىڭ تەسىرى، ئىختىيارى ئىستىلىنىڭ تەسىرىدۇر. چىرايلىق ۋە گۈزەل قىزنىڭ ئەخلاقسىز چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقان كىشىنىڭ ئەھۋالى دەسلەپتە ئۆز ئىختىيارى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، ئالاقە كۈچايغانچە مەجبۇرلىنىدۇ، ئاخىرى جازا ۋە بالاغا يولۇقىدۇ.

## تەقدىرنىڭ سىرى

تەقدىر مەسىلىسىدە " ھارام دەيدىغان بىر دائىرە" قېلىپ قالدى. ئەقىللىق كىشىلەر بۇ مەيدانغا كىرمەسلىكى ۋە ئۇ ئەتراپتا چۆگىلمەسلىكى لازىم. ئۇ بولسىمۇ ئاللاھنىڭ خاس قىلغان نەرسىسى، خالىغان نەرسىنى تاللىشى، دەرت ئەلەم ۋە بالانى تەقدىر قىلىشى، بۇنىڭغا نېمە ئۈچۈن بەردى؟ ئۇنىڭغا نېمە ئۈچۈن بەرمىدى؟ نېمە ئۈچۈن بىر تۈرلۈك كىشلەرنى ھىدايەت قىلدى؟ ئەگەر خالىغان بولسا بارلىق ئىنسانىيەتنى ھىدايەت قىلغان بولاتتى. نېمە ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ گۇناھ ئىشلارنى قىلىشنى خالىدى؟ نېمە ئۈچۈن زالىم، نادان ۋە كاپىر ئىنساننى ياراتتى؟ نېمە ئۈچۈن ئۇنى پەرىشتە سۈپەت ياراتمىدى؟ دېگەنگە ئوخشاش ئاللاھنىڭ ھىكمىتىگە ئالاقىدار ئىشلار.

بۇنىڭغا ئوخشاش سۇئاللارغا ھەر قانداق چەكلىمىدىن خالى بولغان ئىلاھى خاھىش ۋە مۇتلەق ئىلاھى ئىرادىگە تەسلىم بولماقتىن باشقا قانائەتلىنەرلىك جاۋاپ يوق. بىز ئىلاھى ھىكمەتنىڭ ئازغىنا بىر قىسمىنىلا بىلەلەيمىز، كۆپلىگەن تەرەپلىرىنى بىلمەيمىز. ئۇ ھىكمەتلەرنى بىلمەسلىكىمىز ئۇنىڭ يوق ئىكەنلىگىنى ئىپادىلىمەيدۇ.

ئەقىللىق ئىنسان، ئاللاھنىڭ ھەر بىر نەرسىنى بىلىدىغانلىقى، ھىكمەت بىلەن ئىش قىلىدىغانلىقى، رەھمىتىنىڭ ھەممە نەرسىدىن كەڭرى ئىكەنلىكى، ھەممە نەرسىدىن تولۇق

خەۋەردار ئىكەنلىكى، ئاللاھنىڭ تەقدىرىدە ساقلانغان سىر ۋە ئاللاھدىن باشقىلار بىلمەيدىغان ئىلىمنىڭ بارلىقىنى بىلىشى يېتەرلىك دەلىلدۇر. ئاللاھ ئۇ ھېكمەتنىڭ سىرلىرىنى بىزگە كۆيۈنۈپ بىزدىن يوشۇردى. سىرنى بىلەلمىگەن ئىشلاردا ھېكمەتكە ئىشەنسەك يېتەرلىكتۇر. چۈنكى پەرۋەردىگار بىر نەرسىنى ئەھمىيەتسىز ياراتمايدۇ. ئەگەر ھەر ئىنسان ئۆزىنىڭ ئۆلۈپ كېتىدىغان ۋاقتىنى بىلىپ قالسا قانچىلىك ئازاپ ئىچىدە تۇرمۇش كەچۈرەر ھە!.

ئاللاھ قىلغان ئىشلىرىدىن سورالمايدۇ، ئىنسانلار سورىلىدۇ. تەقدىرنىڭ يۇقارقى ساھەلەردە ئىزدىنىشتىن چەكلەندۇق. چۈنكى ھەر قانچە قىلساقمۇ ھەقىقى نەتىجىگە ئېرىشەلمەيمىز، ئەقىل سەۋىيىمىزنىڭ كۈچى ئۇ ئىشلارغا يەتمەيدۇ. بۇ گېپىمىز ئىنساننىڭ ئۆز قىلمىشلىرى توغۇرلۇق ئىختىيارىمۇ ياكى مەجبۇرمۇ؟ دېگەن ساھەدە ئىزدىنىشكە زىت كەلمەيدۇ.

## تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مۇۋىسى ۋە تەسىرلىرى

تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مۇۋىسى مۇسۇلماننىڭ ئەقلى، مەنىۋىيىتى، ۋىجدانى، ئىرادىسى، پەرۋەردىگارى بىلەن بولغان ئالاقىسى ۋە ئومۇمى ئىسلام ھاياتىدا بەركەتلىك مۇۋىسى ۋە ياخشى تەسىرى بار. تەقدىرگە ئىشىنىش مۇسۇلماننىڭ خۇسۇسى ۋە ئومۇمى ئىستىلىدا قانداق بىر شارائىتتا بولمىسۇن ئىجابى تەسىرى بولىدۇ. ئەقىللىق ئىنسانلار بۇنى ھىس قىلىپ يېتەلەيدۇ.

1ـ خەتەر ۋە ئۇرۇش مەيدانلىرىدا كۈچلۈك بولۇش؛

ئاللاھ تەقدىر قىلغان نەرسە شەكسىز بولىدۇ، بىر ئىنسان ئەجىلى كېلىشتىن ئىلگىرى ئۆلۈپ كەتمەيدۇ، بىر ئىنسان ئۆمرىنى ئۇزارتىش ياكى قىسقارتىشقا قادىر بولالمايدۇ. تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان ئۆلۈمدىن قورقمايدۇ، چۈنكى تەقدىر قىلىنغان بولسا ئۆيىدە بولسىمۇ ئۆلىدۇ، تەقدىر قىلىنمىغان بولسا ئۇرۇشتىمۇ ئۆلمەيدۇ. ئەجەل بەلگىلەنگەن، رىزىق بۆلۈنگەن، ھەممە ئىشلار ئاللاھنىڭ قولىدا دەپ ئېتىقاد قىلىدىغان ئىنسان، دىنىنى قوغداشتا قانداقمۇ ئۆلۈمدىن قورقسۇن؟ مۆمىن ئىنسان ئۆمرىدىن ئەنسىرىمەيدۇ، چۈنكى ئۇ يېزىقلىق كىتاپتا ساناقلىق كۈن ۋە بەلگىلەكلىك تىنىقتىن ئىبارەت. مۇسۇلمانلارنىڭ دەسلەپكى تارىخى بۇنىڭ جانلىق شاھىدىدۇر. تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان باتۇر، قەيسەر ۋە قەھرىمان بولىدۇ. شىرلار قەدەم تاشلىيالمايدىغان ساھەلەردە خاتىرجەم قەدەم باسالايدۇ.

2ـ زالىملارغا قارشى تۇرۇشتا مۇستەھكەم تۇرۇش؛

تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان باتىل، زۇلۇم ئىشلارغا قارشى تۇرۇش ۋە يامان ئىشلارنى چەكلەشتە مۇستەھكەم تۇرىدۇ. ئىلاھلىق دەۋاسى قىلىدىغان پىرئەۋنلار ۋە زالىم ھۆكۈمرانلاردىن قورقمايدۇ. ئىنسانلار سىنىڭ ئۆمرىڭنى قىسقارتىشقا قادىر بولالمىغىنىدەك، رىزقىڭدىن بىر بۇردە ئېلىۋېلىشقىمۇ قادىر بولالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار زالىملارغا قارشى تۇرۇپ كەلدى، ئۇلار ھەر قانچە كۈچلۈك بولسىمۇ باش ئەگمىدى. زالىم ھەججاج سەئىد ئىبنى جۇبەيرگە ئۆلۈم بىلەن تەھدىت سالغاندا، ئۇ " ئەگەر ئۆلۈم ۋە ھاياتلىق سىنىڭ قولۇڭدا ئىكەنلىگىنى بىلگەن بولسام، سەندىن باشقا ئىلاھقا ئىبادەت قىلمىغان بولاتتىم" دەپ جاۋاپ بەرگەن.

3ـ بالايى قازا چۈشكەندە سەۋر قىلىش؛

تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ يەنە بىر مۇۋىسى، بالايى مۇسىبەت چۈشكەندە سەۋر قىلىشتۇر.

مۆمىن كىشىنى قورقۇنچاقلىق، سەۋرسىزلىك ۋە تاقەتسىزلىك باسمايدۇ، بەلكى ئۇ مۇسىبەتلەرنى قەلبىدە ئورناپ كەتكەن تاغدەك ئىرادە بىلەن كۈتۈۋالىدۇ. مۇسىبەت يۈز بەرگەندە تەقدىرگە ئىشىنىش مۇستەھكەملىك ئاتا قىلالايدۇ. چۈنكى ئۇ كەلگەن مۇسىبەتنىڭ ئۆزى يارتىلىشتىن بۇرۇن تەقدىر قىلىنغانلىقىنى بىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ قولدىن كەتكەن نەرسىگە غەم- قايغۇ قىلمايدۇ، كەلگەن خۇرسەنلىك بىلەن ئۆزىنى يوقۇتۇپ قويمايدۇ، بەلكى مۇستەھكەم ۋە تەڭپۇڭ ھالىتىنى ساقلاپ تۇرالايدۇ.

9069/5550 ـ وعنه رفعه: «إن الله تعالى يقول: ياعيسى، إني باعث من بعدك أمة إن أصابهم ما يحبون حمدوا وشكروا وأن أصابهم ما يكرهون احتسبوا وصبروا، ولا حلم ولا علم، قال: يارب كيف هذا لهم ولا حلم ولا علم؟ قال أعطيتهم من حلمي وعلمي»*

9069/5550 ـ ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى ئىيسا ! مەن سەندىن كېيىن بىر ئۇممەت ئەۋەتىمەن، ئۇلارغا بىر خۇشاللىق يەتكەن چاغدا، اللەقا ھەمدە ئېيتىپ، شۈكۈر قىلىدۇ. ئۇلارغا بىر مۇسىبەت يەتكەن چاغدا، سەۋر قىلىپ، مۇكاپاتىنى اللەتىن تىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ بۇنداق قىلىشىغا تۇرتكە بولغان ئامىل ئۇلاردىكى ئەقىل ۋە ئىلىم ئەمەس، بەلكى ئىخلاستۇر " دېدى. ئىيسا ئەلەيھىسسالام: "ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇنداقتا بۇ قانداق بولىدۇ؟ "دەپ سورىدى. الله تائالا: "ئۇلارنىڭ ئىخلاسىغا تۇرتكە بولىدىغان ئەقىل ۋە ئىلىمنى مەن بېرىمەن "دېدى. (ئەھمەد26997)

4ـ ئاللاھ تەقسىم قىلغان نەرسە بىلەن رازى بولۇش؛

تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مېۋىلىرىدىن بىرسى: ئاللاھ تەقسىم قىلغان نەرسە بىلەن رازى بولۇش، ئاللاھ رىزىق ئاتا قىلغان نەرسە بىلەن قانائەتلىنىشتۇر. بۇ مۆمىننىڭ كۆڭلىدە ۋە ھاياتىدا ياخشى نەتىجە بېرىدۇ.

بىرىنچىسى: كۆڭۈلنىڭ بايلىقىدۇر: چۈنكى كىشىلەرنىڭ قاتارىدا بىر ئويمان ئالتۇن بېرىلسە يەنە ئىككىنچىسى بولسا بولاتتى دەيدىغانلار بار. ھەقىقى بايلىق كۆڭۈلنىڭ بايلىقىدۇر.

ئىككىنچىسى: رىزىق ئىزدەشتە ياخشى يول ئىزدەش، مۆمىن كىشى رىزىق ئىزدەيدۇ، تۇرمۇشنى ياخشىلاش ئۈچۈن جاپا چېكىدۇ. بىراق نورمال يول بىلەن رىزىق ئىزدەيدۇ. كىچە-كۈندۈز دۇنيا ھەلەكچىلىگى بىلەن بولۇپ، بەدەنلىرى چارچاپ، قەلبلىرى چېچىلىپ، كۆڭلى غەمگە چۈمۈپ، بىردەممۇ كۆڭلى خاتىرجەم بولمايدىغان، مىڭىسى ئارام تاپمايدىغان كىشلەردەك بولۇپ كەتمەيدۇ.

ئۈچىنچى: قول ئىلكىدە بولمىغان نەرسىلەرگە ئۆزىنى ئۇرۇپ كەتمەيدۇ. كۈچىنىڭ يېتىشىچە ھەرىكەت قىلىدۇ، ئىرىشكىلى بولمايدىغان نەرسىنى ئاززۇ قىلىپ ياشمايدۇ.

5ـ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىشتا ئىززەتلىك بولۇش؛

تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ يەنە بىر مېۋىسى، مۆمىن كىشى ھاجىتىنى قولغا كەلتۈرۈشتە ئىززىتىنى قوغدايدۇ، ئۆزىنى خار قىلىپ قويمايدۇ، بېشىنى تۆۋەن قىلىپ قويىدىغان ئىشلارنى قىلمايدۇ، مەخلۇقا بىلىنى ئەگمەيدۇ. ئىززەت مۆمىننىڭ شەرىپى، بۇنىڭغا سەل

قاراشقا بولمايدۇ. بىر نەرسىگە ئىرشىش ئۈچۈن ئۆزىنى خار قىلىش توغرا بولمايدۇ.

6ـ كۆڭۈل خاتىرجەم بولۇش؛

مۆمىنىنىڭ كۆڭۈل خاتىرجەملىكىنى ھىس قىلىشى، قەلبى ئارامىنى تېپىشىدۇر. چۈنكى ئۇ، ئاللاھ تەقدىر قىلغان خاتىرجەملىك چوقۇم بولىدىغانلىقى، ئاللاھ تەقدىر قىلغان بالايى قازادىن قېچىپ قۇتۇلالمايدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ. ئاللاھ تائالا كۆڭۈل خۇرسەنلىكىنى رازى بولۇش ۋە ئىشىنىش ئاساسىدا بەلگىلىدى. غەم ۋە قايغۇنى رەنجىش ۋە شەك قىلىشقا ئالاقىدار قىلدى. ئاللاھنىڭ تەقدىرى شەكسىز ئىجرا بولىدىغان تۇرسا نېمىگە رەنجىمەك، ئىچى سىقىلماق ۋە شۇملانماق؟ مۆمىنىنىڭ شۇئارى دائىم: " ئاللاھ نېمىنى تەقدىر قىلغان بولسا شۇ بولىدۇ" دىمەكتۇر.

7ـ خىزمەت ۋە ھەرىكەتكە يۈزلىنىشتىن ئىبارەت.

مۇسۇلمان كىشى تەقدىرگە ئىشىنىش ئارقىلىق كۆڭلىدە ۋە ھاياتىدا قولغا كەلتۈرگەن كۆڭۈل خاتىرجەملىكى، يۈرەك راھىتى، ئۆتمۈشكە ھەسرەتلىنىشتىن، ھازىرقى رىئاللىقتىن تاقەتسىزلىك قىلىشتىن، كېلەچەكتىن ئەككىلىنىشتىن سالامەتلىكنى ھىس قىلغاندىن كېيىن، دىلىنى تازىلاش، زېمىنىنى گۈللەندۈرۈش، جەمىيەتنى ئىسلاھ قىلىش ۋە ئالەمنى توغرا يولغا يېتەكلەشتە ئىجابى يۈلۈنۈشكە، پايدىلىق خىزمەتكە ۋە ياخشى خىسلەتكە يۈزلەنمەكتىن باشقا يولنى تاپالمايدۇ. مانا بۇ مۇسۇلماننىڭ غېمى، بۇيرۇلغان ئىشلارغا بويسۇنۇش، چەكلەنگەن ئىشلاردىن قول تارتىش ۋە تەقدىر بىلەن رازى بولۇشتۇر.

7652/4606 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الْمُؤْمِنُ الْقَوِيُّ خَيْرٌ وَأَحَبُّ إِلَى الله مِنَ الْمُؤْمِنِ الضَّعِيفِ وَفِي كُلٍّ خَيْرٌ، احْرِصْ عَلَى مَا يَنْفَعُكَ وَاسْتَعِنْ بِالله وَلا تَعْجَزْ، وَإِنْ أَصَابَكَ شَيْءٌ فَلا تَقُلْ: لَوْ أَنِّي فَعَلْتُ لَكَانَ كَذَا وَكَذَا. وَلَكِنْ قُلْ: قَدَرُ الله وَمَا شَاءَ فَعَلَ. فَإِنَّ لَوْ تَفْتَحُ عَمَلَ الشَّيْطَانِ))* مسلم (2664).

7652/4606 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۈچلۈك مۆئمىن ئاجىز مۆئمىندىن ياخشى ۋە اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈكتۇر. لېكىن ھەر ئىككىلىسى ياخشىدۇر. ساڭا پايدىلىق بولغان ئىشلارنى قىلىشقا ھېرىسمەن بولغىن، اللەتىن ياردەم تىلىگىن، ئۆزەڭنى ئاجىز ھېس قىلمىغىن (ھەرقانداق ئەھۋالدا ئۈمىتۋار بولغىن!) ئەگەر ساڭا بىرەر مۇسىبەت يەتسە: "كاشكى مۇنداق قىلغان بولسام، بۇ ئىش ئۇنداق بولمايتتى "دېمەستىن، ئەكسىچە: "اللەنىڭ تەقدىرى شۇنداقكەن. الله خالىغىنىنى قىلىدۇ "دېگىن! چۈنكى "كاشكى "دېگەن سۆز شەيتاننىڭ ئەمەلىگە ئىشىك ئاچىدۇ. (مۇسلىم: 2664)

ئاجىز مۇسۇلمان تەقدىر بىلەن ھۆججەت كۆرسىتىدۇ(باھانە كۆرسىتىدۇ)، كۈچلۈك مۆمىن كىشى ئاللاھنىڭ تەقدىرى مەغلۇپ بولمايدۇ، ھۆكمى قايتۇرۇلمايدۇ! دەپ ئىشىنىدۇ.

ئىسلام ئازاتلىق دەۋرىدە فارىس(ئىران) قۇماندانلىرىدىن بىرىسى ساھابىلارنىڭ بىرسىدىن: سىلەر كىم بولىسىلەر؟ دەپ سورىغاندا، ساھابە: " بىز ئاللاھنىڭ تەقدىرى، ئاللاھ بىزنى سىلەر بىلەن سىنىدى، سىلەرنى بىز بىلەن سىنىدى. ئەگەر سىلەر ئاسماندىكى بۇلۇتنىڭ ئۈستىدە

بولساڭلارمۇ، بىز ئەلۋەتتە چىققان بولاتتۇق ياكى سىلەر بىزگە چۈشكەن بولاتتىڭلار" دەپ جاۋاپ بەرگەن. قىيىنچىلىق يۈز بەرسە ياكى بالايى قازا كەلسە ھەسرەتلەنمىگىن، ئىجابىلىق بىلەن كىلەچەككە يۈزلەنگىن، ئەمەل قىلغىن، تىرىشقىن، ئەقىل يۈرگۈزگىن، پارلاق ھايات ئۈچۈن چوڭ ـ چوڭ قەدەم تاشلىغىن.

# يەتتىنچى باپ. بەرزەخ ئالىمى ھەققىدىكى بايانلار

## ئىنساننىڭ بىسىپ ئۆتىدىغان مەنزىللىرى

ئىنسان تۆت مەنزىلنى بېسىپ ئۆتىدۇ. ھەربىر مەنزىلنىڭ پەرقى ئالدىنقى مەنزىلگە سېلىشتۇرغاندا ئىنتايىن چوڭ بولىدۇ.

ئالدىنقى مەنزىل ئانىنىڭ بالىياتقۇسى بولۇپ، بۇ ھەم تار، ھەم قاراڭغۇ بىر مەنزىلدۇر. بۇ مەنزىل ئۈچ قاراڭغۇلۇقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىككىنچى مەنزىل پانى دۇنيا بولۇپ، كىشى ئانىدىن تۇغۇلۇپ، تەربىيىلىنىپ، تەدرىيجى چوڭىيىپ، كۆنۈكۈپ قالغان جايدۇر، كىشى بۇ جايدا ئىش ھەرىكەتلىرى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ھەقىقي بەختلىك بولۇشى ياكى بەختسىزلىكى ئۈچۈن تەييارلىق قىلىدۇ.

ئۈچىنچى مەنزىل بولسا، ئالەمى بەرزەخدۇر. بۇ جاي روھقا نىسبەتەن دۇنيادىكى ھاياتلىق ئورنىدىن كەڭرى ۋە كاتتا جايدۇر.

تۆتىنچى مەنزىل- جەننەت ياكى دوۋزاختىن ئىبارەت مەڭگۈ تۇرىدىغان ئەڭ ئاخىرقى جايدۇر. ئاللاھ تائالا ئەڭ ئاخىرىدا روھ بىلەن تەندىن پۈتكەن ئىنساننى پەللىمۇ- پەللە بۇ يەرگە يۆتكەيدۇ. ئانىنىڭ بالىياتقۇسىدىن دۇنيا ھاياتلىقىغا، دۇنيادىكى ھاياتلىقتىن ئالەمى بەرزەخكە، ئالەمى بەرزەختىن ئاخىرەت دەرگاھىغا يۆتكەپ ھەممىنى جەمئىلەيدۇ. بۇ مەنزىللەرگە يېتىشكە ئىنساندىن باشقا . .. جانلىقلارنىڭ سالاھىيىتى ۋە لاياقىتى يوق. ئىنسان ھەم شۇ مەنزىلگە لايىق ئەمەل قىلىش ئىقتىدارى ۋە ئىستىبداتىغا ئىگە قاۋۇل قىلىپ يارىتىلغان. بۇ مەنزىللەرنىڭ ھەر بىرى ئۆزىگە مۇناسىپ بولغان قانۇنىيەتلەرگە تەۋە بولىدۇ. دېمەك ھەر بىر مەنزىلدە ئىنساننىڭ ھالىتى ئۆزگىچە بولىدۇ. ئىنساننى يوقتىن بار قىلىپ، تۈنجى قېتىم لاھىيىلەپ ۋە شۇنداق چوڭ ئىستىبداتلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ئۆلۈم بەرگۈچى ۋە تىرىلدۈرگۈچى ئاللاھقا مۇبارەك بولسۇن. ئۇ ئاللاھ ھەرقانداق ئىشقا قادىردۇر. ئۇ شۇنداق ئاللاھكى، ئىنسانلارنى بەخت ۋە بەختسىزلىك دەرىجىسىدە پەرقلىق قىلىپ يارىتىپتۇ. بىرىنى ئالى دەرىجىلىك بەختكە، يەنە بىرىنى تۆۋەن دەرىجىدىكى بەختكە ئېرىشتۈرۈپتۇ. بەزىلەرنى بولسا، مەڭگۈ چوڭقۇر قاتلاملىق، ئوتتۇرا قاتلاملىق ۋە تۆۋەن قاتلاملىق بەختسىزلىك ـ شەقىلىك ئىلكىگە مەھكۇم قىپتۇ. بۇ، ئىنسانلار بىلىم، ئەقىل ئىدراك، تەن ـ قۇۋۋەت، ئىش- ھەرىكەت ئىقتىدارى، مىجەز ـ خاراكتېر، ئەخلاق پەزىلەت قاتارلىقلار جەھەتتە پەرقلىق بولغانغا ئوخشايدۇ.

ھەركىم ئۆز ۋۇجۇدىنى تەپەككۇر ۋە مۇلاھىزە قىلىش ئارقىلىق تونۇپ يەتسە، بارلىق مىجەز- خۇسۇسىيەتلىرىنى بىلىپ يەتسە، كىشىگە بۇ بىلىمدىن ھەقىقى بىلىم ھاسىل بولۇپ، ئاللاھنىڭ راستىنلا بارلىقى ۋە بىرلىكى ئۇ كىشىگە ئايان بولۇپ، ئىمان گۇۋاھلىق سۆزىنى ئىختىيارسىز ئېيتىدۇ: «ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ يەككە يىگانەدۇر، تەڭدىشى ـ

شېرىكى يوقتۇر، پۈتكۈل ئالەمنىڭ۔ كائىناتنىڭ پادىشاھلىقى ئۇنىڭغىلا مەنسۇپتۇر، بارلىق ماختاشلار تەبىئى رەۋىشتە ئۇنىڭغا مەنسۇپ بولىدۇ. ياخشىلىق ئۇ ئاللاھنىڭ قولىدا، بارلىق ئىشلار ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ، بارلىق كۈچ ۋە قۇۋۋەتلەر ئۇنىڭغا تەۋەدۇر، بارلىق ئىززەت۔ ھۆرمەت، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلىش ئۇنىڭغا تەۋە، بارلىق مەۋجۇداتلارنىڭ يېغىندىسىدىكى شەرتسىز كامالەت۔ بىر پۈتۈنلۈك ئاللاھقا مەنسۇپ.

كىشى ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىنى ھەقىقى تونۇش ئارقىلىق ئاللاھنى تونۇيالايدۇ، ئۇ ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىكىنى تونۇيالايدۇ. ۋە ئۇ پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن ئەمرى۔ پەرمانلارنىڭ راستلىقىنى شۇنداق يۈكسەك دەرىجىدە بىلەلەيدۇكى، ئەقىللىق كىشلەر ئۇنىڭ راستلىقىغا گۇۋاھلىق ئېيتىدۇ، ساغلام بولغان تەپەككۇر قابىلىيىتى بار زېرەك كىشلەر چىن پۈتىدۇ ھەم چۈشۈنەلەيدۇ.

## بەرزەخ ئالەمى دېگەن قايسى ئالەم؟

بەرزەخ ـ بۇ دۇنيا ئالەمدىن ئايرىلىپ، ئاخىرەت ئالەمگە يېتىپ بارغىچىلىك بولغان ئارىلىقتىكى ئالەم دېمەكتۇر. ئۆلۈكلەر تا قىيامەت قايىم بولغان كۈنگە قەدەر بەرزەخ ئالەمدە بولىدۇ. بەرزەخ سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسىمۇ ـ ئىككى نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تۇرىدىغان توساق ياكى توسما دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[لَعَلِّي أَعْمَلُ صَالِحًا فِيمَا تَرَكْتُ كَلَّا إِنَّهَا كَلِمَةٌ هُوَ قَائِلُهَا وَمِن وَرَائِهِم بَرْزَخٌ إِلَى يَوْمِ يُبْعَثُونَ ﴿100﴾]

« مەن قويۇپ كەلگەن مال ـ مۈلكۈم بىلەن ياخشىلىق قىلىشىم مۇمكىن. (ئۇنىڭ دۇنياغا قايتىشى) مۇمكىن ئەمەس، ئۇ چوقۇم شۇ سۆزنى قىلغۇچىدۇر، ئۇلار قەبرىلىرىدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنگە قەدەر ئۇلارنىڭ ئالدىدا (ئۇلارنى دۇنياغا قايتىشتىن توسىدىغان) بىر توسما بولىدۇ » [مۇئمىنۇن سۈرىسى 100 ـ ئايەت].

ھەر بىر چىن ئېتىقادلىق ئىخلاسمەن مۇسۇلمان بەندە بۇ چاغدا يۈز بېرىدىغان ئەھۋاللاردىن خەۋەر تاپقاندا شۇ جاي ۋە شۇ كۈنلەرنىڭ دەھشەتلىكىدىن زىيادە قورقۇنچ تۇيغۇسىغا چۈمۈپ، ئۇنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا چىن كۆڭلىدىن يۈزلىنىدۇ ۋە ئەمەلىي ھەرىكەت قىلىشقا چىن كۆڭلىدىن ئىنتىلىدۇ. بۇ خىل ئالدىنى ئېلىشقا يۈزلىنىش ۋە ئەمەلىي ھەرىكەت قىلىش ھېرىسلىقى كىشىنىڭ تەقۋالىق قىلىشىغا ھەيدەكچىلىك قىلىدۇ. تەقۋالىق بولسا، ئىسلام شەرئىتىنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەمەل قىلىش، توسقان چەكلىمىلىرىدىن يېنىش، بۇيرىغانىنى ئادا قىلىش بولۇپ، ئىككى دۇنيالىق بەخت۔ سائادەتنىڭ كاتتا سەرمايىسىدۇر. ئاللاھنىڭ نېمىتىگە ئېرىشكەن ياخشى كىشلەرنىڭ روھلىرى تىرىكلەرنىڭ روھلىرى بىلەن ئۇچرىشىدۇ. لېكىن ئازابقا دۇچار بولغانلارنىڭ روھلىرى بۇ ئۇچرىشىشتىن مەھرۇم بولىدۇ. ئۆلۈپ كەتكەن كىشلەرنىڭ روھلىرى چۈش ئارقىلىق تىرىكلەرگە مۇنداق دېگەنلىكى خاتىرلەنگەن: تىرىكلەرنىڭ ھەققىمىزدە قىلغان دۇئاسى تاغدەك نۇر بولۇپ ئالدىمىزغا كېلىدۇ. سالىھلارنىڭ روھلىرى سالىھلار بىلەن بىرگە بولىدۇ. بۇ خىلدىكى بىرگە بولۇش رىشتىسى ئۈچ ئورۇندا كۆرۈلىدۇ: دۇنيادىكى ھاياتلىقتا بىللە بولىدۇ؛ ئالەمى بەرزەختە بىللە بولىدۇ؛ ئاخىرەتتە بىللە بولىدۇ.

# بەرزەخ ئالەمدىكى ئىشلار

مېيت دەپنە قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئىككى پەرىشتە قەبرىدە مېيتنىڭ يېنىغا ھازىر بولۇپ، ئۇنى ياتقان يېرىدىن تۇرغۇزىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن "رەببىڭ كىم؟ دىنىڭ نېمە ۋە پەيغەمبىرىڭ كىم؟ "دېگەن سوئاللارنى سورايدۇ. مېيت ئەگەر مۇسۇلمان بولسا، يۇقىرىقى سوئاللارغا "رەببىم ئاللاھ، دىنىم ئىسلام، پەيغەمبىرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام "دەپ جاۋاب بېرەلەيدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا دوزاختىن بىر كۆرۈنۈش كۆرستىپ، سېنىڭ ئورنۇڭ ـ ئەگەر ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولمىغان بولساڭ ـ بۇ ئىدى. ئاللاھ سېنىڭ ئىمانىڭنىڭ سەۋەبى بىلەن ئورنۇڭنى جەننەتكە بەلگىلىدى، دەپ جەننەتتىن بىر كۆرۈنۈش كۆرستىدۇ ۋە يۈزىنى شۇ تەرەپكە قارىتىپ قويىدۇ. مېيت ئەگەر مۇسۇلمان بولمىسا يۇقىرىقى سوئاللارغا جاۋاب بېرەلمەيدۇ، ئۇنىڭغا جەننەتتىن بىر كۆرۈنۈش كۆرستىپ، ئەگەر سەن ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغان بولساڭ ئورنۇڭ مۇشۇ ئىدى، ئەمدى سېنىڭ ئورنۇڭ دوزاخ بولىدۇ، دەپ يۈزىنى دوۋزاخقا قارىتىپ قويىدۇ.

2638/1546 – وعنه رفعه: ((إِنَّ الْعَبْدَ إِذَا وُضِعَ فِي قَبْرِهِ وَتَوَلَّى عَنْهُ أَصْحَابُهُ، إِنَّهُ يَسْمَعُ خفق ـ قَرْعَ ـ نِعَالِهِمْ إذا انصرفوا، أَتَاهُ مَلَكَانِ فَيُقْعِدَانِهِ فَيَقُولانِ له: مَا كُنْتَ تَقُولُ فِي هَذَا الرَّجُلِ: مُحَمَّدٍ، فَأَمَّا الْمُؤْمِنُ فَيَقُولُ: أَشْهَدُ أَنَّهُ عَبْدُ الله وَرَسُولُهُ، فَيُقَالُ لَهُ: انْظُرْ إِلَى مَقْعَدِكَ مِنَ النَّارِ أَبْدَلَكَ الله بِهِ مَقْعَدًا مِنَ الْجَنَّةِ فَيَرَاهُمَا جَمِيعًا، وَأَمَّا الْكَافِرُ والمناقق، فَيَقُولُ: لا أَدْرِي كُنْتُ أَقُولُ مَا يَقُولُ النَّاسُ فيه فَيُقَالُ: لا دَرَيْتَ وَلا تَلَيْتَ ثم يُضْرَبُ بِمَطَرَقَةٍ مِنْ حَدِيدٍ ضَرْبَةً بين أذنيه فَيَصِيحُ صَيْحَةً يَسْمَعُهَا مَنْ يَلِيهِ إلا الثَّقَلَيْنِ))* البخاري ، مسلم (2870)

2638/1546 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېيىت قەبرىگە قويۇلۇپ، قېرىنداشلىرى قايتىپ ماڭغاندا، (مېيىت) ئۇلارنىڭ ئاياق تىۋىشىنى ئاڭلايدۇ. شۇ پەيتتە ئىككى پەرىشتە كېلىپ، ئۇنى ئولتۇرغۇزىدۇ ۋە: بۇ كىشى (يەنى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) ھەققىدە قانداق قارايتتىڭ؟ دەپ سورايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇئمىن بولسا: ئۇ اللەنىڭ بەندىسى ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنىدىم، دەيدۇ. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: دوزاختىكى ئورنۇڭغا قاراپ باق، الله ئۇنى ساڭا جەننەتتىن بىر ئورۇنغا ئالماشتۇرۇپ بەردى، دەيدۇ. ئۇ جەننەتنى ۋە دوزاخنى كۆرىدۇ. (قەتادەنىڭ رىۋايىتىدە: شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ قەبرىسى كېڭەيتىپ بېرىلىدۇ، ـ دېيىلگەن). ئەگەر ئۇ مۇناپىق ۋە ياكى كاپىر بولسا، پەرىشتىلەر: بۇ كىشى ھەققىدە قانداق قارايتتىڭ؟ دەپ سورىغاندا، ئۇ: مەن بىلمەيمەن، باشقىلار نېمە دېگەن بولسا، شۇنى دەيتتىم، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇنىڭغا: سەن ئۇنىڭ كىملىكىنىمۇ بىلمىدىڭ، ئۇنىڭغىمۇ ئەگەشمىگەنىدىڭ، دېيىلىدۇ ۋە تۆمۈر بولقا بىلەن ئۇرۇلىدۇ. ئاغرىققا چىدىمىغان ئۇ ئادەم شۇنداق ۋارقىرايدۇكى، ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئىنسان بىلەن جىندىن باشقا بارلىق مەۋجۇدات ئاڭلايدۇ. (بۇخارى: 1374) ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[يُثَبِّتُ اللّهُ الَّذِينَ آمَنُواْ بِالْقَوْلِ الثَّابِتِ فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَفِي الآخِرَةِ وَيُضِلُّ اللّهُ الظَّالِمِينَ وَيَفْعَلُ

| اللّٰهُ مَا يَشَاءِ ([27](#))] |
|---|

«ئاللاھ مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمان بىلەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مەھكەم تۇرغۇزىدۇ» [ئىبراھىم سۈرىسى 27 ـ ئايەت]. ئىمام بۇخارىي رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «بۇ ئايەت قەبرىدىكى سوراق ـ سوئاللار ھەققىدە چۈشكەن» دېگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

2639/1547 – أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إِذَا قُبِرَ الْمَيِّتُ أَتَاهُ مَلَكَانِ أَسْوَدَانِ أَزْرَقَانِ يُقَالُ لأَحَدِهِمَا الْمُنْكَرُ، وَالآخَرُ النَّكِيرُ، فَيَقُولانِ: مَا كُنْتَ تَقُولُ فِي هَذَا الرَّجُلِ؟ فَيَقُولُ: مَا كَانَ يَقُولُ هُوَ عَبْدُ اللهِ وَرَسُولُهُ، أَشْهَدُ أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وَأَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ، فَيَقُولانِ: قَدْ كُنَّا نَعْلَمُ أَنَّكَ تَقُولُ هَذَا، ثُمَّ يُفْسَحُ لَهُ فِي قَبْرِهِ سَبْعُونَ ذِرَاعًا فِي سَبْعِينَ ثُمَّ يُنَوَّرُ لَهُ فِيهِ، ثُمَّ يُقَالُ لَهُ: نَمْ فَيَقُولُ: أَرْجِعُ إِلَى أَهْلِي فَأُخْبِرُهُمْ فَيَقُولانِ: نَمْ كَنَوْمَةِ الْعَرُوسِ الَّذِي لا يُوقِظُهُ إِلاَّ أَحَبُّ أَهْلِهِ إِلَيْهِ حَتَّى يَبْعَثَهُ اللهُ مِنْ مَضْجَعِهِ ذَلِكَ، وَإِنْ كَانَ مُنَافِقًا، قَالَ: سَمِعْتُ النَّاسَ يَقُولُونَ قولا فَقُلْتُ مِثْلَهُ، لا أَدْرِي فَيَقُولانِ قَدْ كُنَّا نَعْلَمُ أَنَّكَ تَقُولُ ذَلِكَ فَيُقَالُ لِلأَرْضِ: الْتَئِمِي عَلَيْهِ، فَتَلْتَئِمُ عَلَيْهِ، فَتَخْتَلِفُ أَضْلاعُهُ فَلا يَزَالُ فِيهَا مُعَذَّبًا حَتَّى يَبْعَثَهُ اللهُ مِنْ مَضْجَعِهِ ذَلِكَ))* الترمذي (1071)

2639/1547 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېيىت قەبرىگە قويۇلغاندىن كېيىن، مۇنكەر ۋە نەكىر ئىسىملىك، چېقىر كۆزلۈك، قاپقارا ئىككى پەرىشتە ئۇنىڭ يېنىغا كىرىدۇ. ئۇ ئىككىسى: سەن بۇ كىشى توغرۇلۇق نېمە دەيتتىڭ؟ دەپ سورايدۇ، ئۇ: ئۇ، اللەنىڭ بەندىسى ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى. بىر اللەتىن باشقا ھېچبىر مەئبۇدنىڭ يوقلۇقىغا، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ اللەنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرەتتىم، ـ دەيدۇ. ئۇ ئىككى پەرىشتە: بىز سېنىڭ مۇشۇنداق دېيىشىڭنى بىلەتتۇق، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 70، كەڭلىكى 70 گەز كېڭەيتىلىپ، نۇرلاندۇرۇپ بېرىلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا: سەن ئارام ئالغىن! دېيىلىدۇ. ئۇ: مەن ئائىلەمگە قايتىپ، ئۇلارغا (بۇ يەردىكى ئەھۋاللارنى) يەتكۈزىمەن، دەيدۇ. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا  سەن يېڭى توي قىلغان، ئەڭ ياخشى كۆرگەن كىشىسىدىن باشقا ھېچكىم ئويغۇتالمايدىغان يىگىتكە ئوخشاش ئۇخلىغىن! دەيدۇ. تاكى الله ئۇنى قايتا تىرىلدۈرگىچە، ئۇ شۇ ھالەتتە قالىدۇ. ئەگەر ئۇ مۇناپىق بولسا: مەن باشقىلاردىن نېمىنى ئاڭلىغان بولسام، شۇنى دېدىم. باشقىسىنى ئۇقمايمەن، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. پەرىشتىلەر: بىز سېنىڭ مۇشۇنداق دەيدىغانلىقىڭنى بىلەتتۇق، دەيدۇ. ئۇنىڭ قەبرىسىگە: ئى قەبرە! يىغىلغىن، تارلىغىن ! دېيىلىدۇ. قەبرە يىغىلىپ، ئۇنىڭ ئۇستىخانلىرى بىر ـ بىرىگە كىرىشىپ كېتىدۇ. تاكى الله سۇبھانەھۇ ۋەتەئەلا ئۇنى قايتا تىرىلدۈرگىچە، ئۇ شۇنداق ئازابلىنىدۇ. (تىرمىزى: 1071)

## تەن بىلەن روھنىڭ مۇناسىۋىتى

ئەبۇ ئەۋانە ئەلئەسفەرائى ئۆزىنىڭ «جامىئى سەھىھ» ناملىق كىتابىدا شۇنداق يازىدۇ: روھنىڭ

تەن بىلەن بەش خىل مۇناسىۋىتى بولىدۇ:

(1) ئادەم تۇغۇلۇشتىن ئىلگىرى بالىياتقۇدىكى ئالاقىسى؛

(2) تۇغۇلغاندىن كېيىنكى ھاياتلىق داۋامىدىكى ئالاقىسى؛

(3) ئۇيقۇلۇق ھالەتتىكى ئالاقىسى، بۇ چاغدا روھنىڭ مۇناسىۋىتى ئىككى خىل ھالەتتە بولىدۇ. بىرخىل ھالىتى بەدەندىن ئايرىلماس ھالىتى (بۇ ھالەت تېبابەتتە روھى مۇقىم دېيىلىدۇ). يەنە بىر خىلى روھنىڭ تەندىن ئايرىلىپ ھەرىكەت قىلىش ھالىتى (بۇ روھى راۋان دېيىلىدۇ). روھنىڭ كېيىنكى ھالىتى ئادەم ئۇخلىغان چاغدا روھنىڭ تەندىن تولۇق ئايرىلىپ چىقىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ، روھ بۇ چاغدا تەندىن تولۇق ئايرىلىپ چىقىپ روھلار دۇنياسىغا چىقىدۇ. روھنىڭ روھلار دۇنياسىدا كۆرگەن ئىشلىرى كىشىنىڭ خاتىرىسىدە چۈش بولۇپ شەكىللىنىدۇ. روھنىڭ ئەۋۋەلقى ھالىتى (روھى مۇقىم) تەندىن ئايرىلمىغانلىقى ئۈچۈن تەن ھاياتلىقىنىڭ ئىپادىسى بولغان قان ئايلىنىش، نەپەس ئېلىش، يېگەن تاماقنىڭ ئاشقازاندا ھەزىم بولۇشى داۋاملىشىپ تۇرىدۇ.

(4) بۇ روھ بىلەن تەننىڭ ئالەمى بەرزەخدە بولىدىغان ئالاقىسى بولۇپ، بۇ چاغدا روھنىڭ بىر قىسمى بولغان روھى مۇقىم ھالىتى بەدەندىن تولۇق چىقىپ كەتكەن بولسىمۇ، روھى راۋان يەنە تەن بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ساقلاپ قالىدۇ. مۇشۇ سەۋەپتىن ئىسلام ئەنئەنىسىدە قەبرىستانغا بارغان كىشىلەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرگە سالام قىلىش ئادىتى شەكىللەنگەن.

(5) قىيامەت قايىم بولغان چاغدىكى تەن بىلەن روھنىڭ ئالاقىسى. بۇ ئىنتايىن تولۇق بولغان بىر خىل ئالاقە شەكلىدۇر. بۇ چاغدىكى روھ بىلەن تەننىڭ ھالىتى ئۆلۈم، ئۇيقۇ ۋە بۇزۇلۇش-چىرىش قاتارلىق ناچار ھالەتلەر بولمايدىغان مەڭگۈلۈك مۇناسىۋەتتۇر. بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىمدىن مۇنداق بىر ھەدىس بايان قىلىنغان

2660/1557 – مُحَمَّدُ بْنُ قَيْسِ بْنِ مَخْرَمَةَ قَالَ: أَلا أُحَدِّثُكُمْ عَنِّي، وَعَنْ أُمِّي، فَظَنَنَّا أَنَّهُ يُرِيدُ أُمَّهُ الَّتِي وَلَدَتْهُ، قَالَ قَالَتْ: عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – أَلا أُحَدِّثُكُمْ عَنِّي، وَعَنْ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، قُلْنَا: بَلَى، قَالَتْ: لَمَّا كَانَتْ لَيْلَتِي الَّتِي النَّبِيُّ فِيهَا عِنْدِي انْقَلَبَ فَوَضَعَ رِدَاءَهُ وَخَلَعَ نَعْلَيْهِ وَبَسَطَ طَرَفَ إِزَارِهِ عَلَى فِرَاشِهِ فَاضْطَجَعَ، فَلَمْ يَلْبَثْ إِلاَّ رَيْثَمَا ظَنَّ أَنْيْ قَدْ رَقَدْتُ، وأَخَذَ رِدَاءَهُ رُوَيْدًا، وَانْتَعَلَ رُوَيْدًا، وَفَتَحَ الْبَابَ رُوَيْدًا، فَخَرَجَ، ثُمَّ أَجَافَهُ رُوَيْدًا، وجَعَلْتُ دِرْعِي فِي رَأْسِي، وَاخْتَمَرْتُ، وَتَقَنَّعْتُ إِزَارِي، ثُمَّ انْطَلَقْتُ عَلَى إِثْرِهِ حَتَّى جَاءَ الْبَقِيعَ، فَقَامَ فَأَطَالَ الْقِيَامَ، ثُمَّ رَفَعَ يَدَيْهِ ثَلاثَ مَرَّاتٍ، ثُمَّ انْحَرَفَ فَانْحَرَفْتُ، فَأَسْرَعَ فَأَسْرَعْتُ، فَهَرْوَلَ فَهَرْوَلْتُ، فَأَحْضَرَ فَأَحْضَرْتُ، فَسَبَقْتُهُ فَدَخَلْتُ، فَلَيْسَ إِلاَّ أَنِ اضْطَجَعْتُ فَدَخَلَ، فَقَالَ: ((مَا لَكِ يَا (عَائِشُ) (حَشْيَا) رَابِيَةً)) قُلْتُ: لا شَيْءَ قَالَ: ((لَتُخْبِرِينِي أَوْ لَيُخْبِرَنِّي اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ))، قُلْتُ: يَا رَسُولَ الله بِأَبِي أَنْتَ وَأُمِّي فَأَخْبَرْتُهُ، فقَالَ: ((فَأَنْتِ السَّوَادُ الَّذِي رَأَيْتُ أَمَامِي))، قُلْتُ: نَعَمْ فَلَهَدَنِي فِي صَدْرِي لَهْدَةً أَوْجَعَتْنِي، ثُمَّ قَالَ: ((أَظَنَنْتِ أَنْ يَحِيفَ الله عَلَيْكِ وَرَسُولُهُ))، قَلَتْ: مَهْمَا يَكْتُمِ النَّاسُ يَعْلَمْهُ الله قال: نَعَمْ، قَالَ: ((فَإِنَّ جِبْرِيلَ أَتَانِي حِينَ رَأَيْتِ، فَنَادَانِي فَأَخْفَاهُ مِنْكِ، فَأَجَبْتُهُ وأَخْفَيْتُهُ مِنْكِ، وَلَمْ يَكُنْ يَدْخُلُ عَلَيْكِ،

وَقَدْ وَضَعْتِ ثِيَابَكِ، وَظَنَنْتُ أَنْ قَدْ رَقَدْتِ، وَكَرِهْتُ أَنْ أُوقِظَكِ، وَخَشِيتُ أَنْ تَسْتَوْحِشِي))، فَقَالَ: ((إِنَّ رَبَّكَ يأمُرُكَ أَنْ تَأْتِيَ أَهْلَ الْبَقِيعِ فَتَسْتَغْفِرَ لَهُمْ))، قُلْتُ: كَيْفَ أَقُولُ يَا رَسُولَ اللهِ؟ قَالَ: ((قولِي السَّلامُ عَلَى أَهْلِ الدِّيَارِ الْمُؤْمِنِينَ، وَالْمُسْلِمِينَ، وَيَرْحَمُ اللهُ الْمُسْتَقْدِمِينَ مِنَّا وَالْمُسْتَأْخِرِينَ، وَإِنَّا إِنْ شَاءَ اللهُ لَلاحِقُونَ))* مسلم (974) 103

2660/1557 ـ مۇھەممەد ئىبنى قەيس ئىبنى مەخرەمەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ بىر كۈنى كۈپچىلىككە: مەن سىلەرگە ئۆزۈم ۋە ئانام ھەققىدە سۆزلەپ بېرەيمۇ؟ ـ دېگەن ئىدى، بىز (كۈپچىلىك) ئۇنى ئۆز ئانىسى ھەققىدە سۆزلەپ بېرىدىغان ئوخشايدۇ، دەپ ئويلاپتۇق. بىراق ئۇ مۇنداق دېدى: بىر كۈنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: مەن ئۆزۈم ۋە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەققىدە سۆزلەپ بېرەيمۇ؟ دېدى. بىز: سۆزلەپ بەرگىن! دېدۇق. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: بىر كېچىسى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ نۆۋىتى مەندە ئىدى. ئۇ، ئايىقىنى سېلىپ، ئاياغ تەرىپىگە قويدى. ئاندىن يەكتىكىنى سېلىپ، بىر تەرىپىنى ئاستىغا سېلىپ ياتتى. ئۇزۇن ئۆتمەيلا، مېنى ئۇخلاپ قالدى دەپ ئويلاپ يەكتىكىنى ئېلىپ، ئايىقىنى كىيدى ۋە ئۇن تىنىسىز ئۆيدىن چىقىپ، ئىشىكنى يېپىپ قويدى. مەن لىچەكمىنى بېشىمغا ئارتىپ، كىيىمىمگە يۆگىنىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىزىغا ئەگىشىپ ماڭدىم. ئۇ، بەقىئ قەبرىستانلىقىغا بېرىپ، ئۇزۇنغىچە ئۆرە تۇردى. ئاندىن قولىنى ئۈچ قېتىم كۆتەرگەندىن كېيىن ماڭدى، مەنمۇ ئارقىسىدىن ماڭدىم. ئۇ تېز ماڭسا، مەنمۇ تېز ماڭدىم. يۈگۈرسە، يۈگۈردۈم. ئۆيىنىڭ قېشىغا كەلگەندە، ئۇنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ، ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۆيگە كىرىپ، بۇرۇنقىدەك يېتىۋالدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كىرىپ: ئى ئائىشە! نېمە بولدى، دۈگگە ياماشقاندەك ھاسىراپ كېتىپسەنغۇ؟ دېدى. مەن: ھېچنېمە بولمىدى، دېدىم. دەپ بەرگىن، بولمىسا ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى الله دەپ بېرىدۇ، دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! دېگىنىمچە ھەممىنى سۆزلەپ بەردىم. بايام ئالدىمدا كۆرۈنگەن قارا كۆلەڭگە سەنمىدىڭ؟ دېدى. ھەئە، ئى رەسۇلۇللاھ! دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەيدەمدىن بىرنى ئىتتىرىۋەتتى، مەيدەم ئاغرىپ كەتتى. ئاندىن: سەن الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنى زۇلۇم قىلامدىكىن دەپ گۇمان قىلدىڭمۇ؟ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى تاشلاپ باشقا خوتۇنلىرىنىڭ يېنىغا چىقىپ كەتكەن ئوخشايدۇ، دەپ ئويلاپ قالدىڭمۇ؟) دېدى. ئىنسان ھەر قانچە مەخپىي ئىش قىلسىمۇ، الله ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، دېدىم. توغرا ئېيتتىڭ، بايام جىبرىئىل كېلىپ، ساڭا تۇيدۇرماستىن، مېنى چاقىردى. مەنمۇ ساڭا تۇيدۇرماستىن جاۋاب بەردىم. سەن يېتىپ بولغان ئىدىڭ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆيگە كىرمىدى. مەن سېنى ئۇخلاپ قالغان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ، ئويغاتمىدىم. ئەمما يالغۇز قېلىپ، قورقۇپ قېلىشىڭدىنمۇ ئەنسىرىدىم. جىبرىئىل پەرۋەردىگارىمنىڭ مېنى بەقىئ قەبرىستانلىقىغا بېرىپ، ئۇلارغا مەغفىرەت تەلەپ قىلىشقا بۇيرىغانلىقىنى ئېيتتى، دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن نېمە دەيمەن؟ دەپ سورىدىم. ئەسسالام ئەي قەبرە ئەھلى بولغان مۇئمىنلەر ۋە مۇسۇلمانلار ! بىزدىن ئىلگىرى كەتكەنلەرگە ۋە كېيىن قالغانلارغا الله رەھمەت قىلسۇن. الله خالىسا، بىزمۇ پات ئارىدا سىلەرگە قوشۇلىمىز دېسەڭ بولىدۇ، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، ئى قەبرىدىكى مۇئمىنلەر! سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان ئۆلۈم كەلدى، ئەمما

قىيامەت كۈنى تېخى كەلمىدى. الله خالىسا، بىزمۇ پات ئارىدا سىلەرگە قوشۇلىمىز. ئى الله! بەقىئۇلغەرقەد ئەھلىنى مەغفىرەت قىلغىن! دېيىلگەن. (مۇسلىم: 974)

ئىبنى قەييىم جەۋزى مۇنداق دەيدۇ: روھنىڭ روھلار ئالەمىگە ئۆرلىگەندىكى ھالىتى تەن ۋە ماددىنىڭ يۇقىرىغا ئۆرلىگەندىكى ھالىتى بىلەن ئوخشاش بولمايدۇ. روھنىڭ يېقىن ۋە يىراقلىشىش ھالىتى ماددى ئالەمنىڭ يېقىنلىشىش ۋە يىراقلىشىش قانۇنىيىتىگە بويسۇنمايدۇ. شۇنداقلا، روھ تەندىن ئايرىلغاندىن كېيىن تەننى يۆيۈپ، كېپەنلەپ، نامىزىنى چۈشۈرۈپ، يەرلىككە قويغان ھامان يەتتە قاتلام ئاسماننىڭ ئۈستىگە چىقىپ، يەنە تەننىڭ قېشىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ ۋاقىت- ماددى قانۇنىيەت بويىچە ئېيتقاندا كۆپ ۋاقىت بولسىمۇ روھنىڭ مۇساپىسىگە نىسبەتەن ئېلىپ ئەيتقاندا ئىنتايىن ئاز ۋاقىتتۇر. ئۇيقۇلۇق ھالەتتىكى ۋە ئويغاقلىقتىكى روھنىڭ يۇقىرى ئالەمگە ئۆرلىشى ۋە تۆۋەنگە چۈشۈشىنى بىر قىسىم ئالىملار بايقىغان چۈشەنچىلەر بىلەن مۇنداق مىسال كەلتۈرۈلگەن: كۈننىڭ جىسمى ئاسماندا بولىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ يورۇقلۇقى ۋە باشقا ھەرخىل تەسىرلىرى پۈتۈن يەرنى قاپلىغان بولۇپ، ئۇ يەرنى تولۇق يورۇتۇپ تۇرۇشقا ۋە ئىسسىقلىق بېرىشكە يېتىدۇ.

## قەبرىنىڭ ئازابى

قەبرىنىڭ ئازابى ـ كاپىرلارغا، مۇناپىقلارغا ۋە مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكار كىشىلەرنىڭ بەزىسىگە بولىدۇ. مەيلى ئۇلارنىڭ جەسەتلىرى قەبرىلەرگە كۆمۈلمەستىن كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى يىرتقۇچلارغا يەم بولۇپ تۈگەشكەن بولسۇن، مەيلى قانداقلا ھالەتتە بولمىسۇن، ئاللاھ ھەر ھالەتتە ئۇلارنىڭ جانلىرى بىلەن جەسەتلىرىنى ئازابلاشقا قادىردۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[النَّارُ يُعْرَضُونَ عَلَيْهَا غُدُوًّا وَعَشِيًّا وَيَوْمَ تَقُومُ السَّاعَةُ أَدْخِلُوا آلَ فِرْعَوْنَ أَشَدَّ الْعَذَابِ (46)]

«ئۇلار ئەتىگىنى ـ ئاخشىمى ئوتقا توغرىلىنىپ تۇرىدۇ، قىيامەت قايىم بولغان كۈندە ئى پىرئەۋن جامائەسى ئازابنىڭ ئەڭ قاتتىقىغا (دوزاخقا) كىرىڭلار دېيىلىدۇ» [غاپىر سۈرىسى 46 ـ ئايەت].

2052/1195 ـ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئايالى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر يەھۇدىي ئايال ئۇنىڭدىن بىر نەرسە سوراپ كەلدى ۋە: الله سېنى قەبرە ئازابىدىن ساقلىسۇن ! دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (ھەيران قېلىپ) پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: كىشىلەر قەبرىلىرىدە ئازابلىنامدۇ؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەنمۇ اللەقا سېغىنىپ قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن، دېدى. بىر كۈنى ئەتىگىنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلاغقا مىنىپ چىقىپ كەتتى، شۇ كۈنى كۈن تۇتۇلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چاشگاھ ۋاقتى بىلەن قايتىپ كېلىپ، ئاياللىرىنىڭ ھۇجرىلىرى ئارىسىدىن ئۆتۈپ، كىشىلەر بىلەن نامازغا تۇردى (داۋامى يۇقىرىقى ھەدىسكە ئوخشاش). بۇ رىۋايەتتە نامازدىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنى قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەشكە بۇيرىدى، دېيىلگەن. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: شۇندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دوزاخ ئازابى ۋە قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلىگەنلىكىنى پات ـ پات ئاڭلاپ قالاتتىم، دەيدۇ. (بۇخارى:

(1050

2394/1394 – وزاد ((الكبير)): عن ابن عمرو بن العاص: ((إن المؤمن يؤمر بقبره يوسع سبعين طولاً وسبعين عرضًا، ويفرش ويطيب وينور، وفيه باب إلى الجنة، وإن الكافر يضيق عليه قبره ويكلأ حيات كأعناق البخت، ويرسل عليه ملائكة صم عمي معهم فطاطيس من حديد لا يبصرونه فيرحمونه ولا يسمعون صوته فيرحمونه وفيه باب إلى النار إذا نظر منه مقعده سأل الله أن يديم ذلك عليه، فلا يصل إلى ما وراءه))* رواه الطبراني في ((الكبير))

2394/1394 ـ تەبەرانى ئەلكەبىردە ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاستىن يۇقىرىقى ھەدىسكە مۇنۇلارنى قوشۇپ رىۋايەت قىلدى: مۇئمىننىڭ قەبرىسگە بۇيىرۇق چۈشۈرۈلۈپ، ئۇزۇنلىقى يەتمىش، كەڭلىكى يەتمىش گەز چوڭايتىلىدۇ، ئاندىن كۆرپە سېلىنىدۇ، خۇشپۇراق چېچىلىدۇ، نۇرلاندۇرۇلىدۇ ۋە جەننەت تەرەپتىن ئىشىك ئېچىلىدۇ. كاپىرنىڭ قەبرىسى تارايتىلىدۇ ۋە تۆگىنىڭ لوككىسىدەك چوڭلۇقتىكى يىلانلار بىلەن توشقۇزۇلىدۇ. ئاندىن قوللىرىدا بازغان تۇتقان پەرىشتىلەر كىرگۈزۈلىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆزى كور، قۇلىقى گاس بولغاچقا، كاپىرنىڭ ئىڭرىغان ئاۋازىنىمۇ ئاڭلىمايدۇ، رەھىم شەپقەت دېگەننىمۇ بىلمەيدۇ. ئۇ قەبرىدە دوزاخ تەرەپكە ئېچىلغان بىر ئىشىك بار بولۇپ، كاپىر ئۇ يەردىن ئۆزىنىڭ دوزاختىكى جايىنى ھەر كۆرگەندە، اللەتىن قەبرە ئازابىنىڭ داۋاملىشىشىنى، قەبرە ئازابىدىن كېيىن كېلىدىغان بۇ دوزاخ ئازابىغا بېرىپ قالماسلىقنى تىلەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرە ئازابىدىن ، دوزاخ ئازابىدىن پانا تىلەپ قىلغان دۇئالىرى كۆپتۇر.

اللّهُمّ إنِّي أعُوُذ بك منْ عذاب جهنّم ومنْ عذاب الْقبْر ومنْ فتْنة الْمحْيا والْمماتِ ومنْ شرّ فتْنة الْمسيح الدّجّال*

ئى الله! مەن ساڭا سېغىنىپ قەبرە ئازابىدىن، دوزاخ ئازابىدىن، ھايات ـ ماماتنىڭ پىتنىسىدىن ۋە كاززاب دەججالنىڭ پىتنىسىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن. (مۇسلىم: 588)

## قەبرىنىڭ نېمىتى

قەبرىنىڭ نېمىتى ۋە راھىتى ھەقىقىي مۆمىنلەرگە بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا بِالذِّكْرِ لَمَّا جَاءَهُمْ وَإِنَّهُ لَكِتَابٌ عَزِيزٌ (41)]

«شۈبھىسىزكى، "پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھتۇر "دېگەنلەر، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا پەرىشتىلەر چۈشۈپ: "قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خوشال بولۇڭلار "دەيدۇ» [فۇسسىلەت سۈرىسى 30 ـ ئايەت].

بەزى ئازغۇن كىشىلەرنى قەبرىدە مېيىتنىڭ تىرىلىشىگە، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىگە ـ بۇنداق بولۇش رىئاللىققا ئۇيغۇن ئەمەس، قەبرىدىكى مېيىتنى ئاچقاندىن كېيىن ئۇ ئەسلىدىكى كۆمۈلگەن ھالىتىدە ياتقان، قەبرىمۇ كېڭىيىش ياكى تارلىشىش جەھەتتىن ھېچقانداق ئۆزگەرمىگەن دېگەن ئاخماقلارچە سۆزلىرى بىلەن ـ ئىنكار قىلىپ كەلمەكتە. ئۇلارنىڭ بۇ ئىنكارى نەقلى، ئەقلى ۋە ھېس دەلىللىرى بىلەن رەت قىلىنىدۇ.

**نەقلىي دەلىل:**

قەبردىكى تىرىلىش، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدىغان ئايەت ۋە ھەدىسلاردىن بەزى دەلىللەر يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتتى.

2644/1549 – ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: مَرَّ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلَى قَبْرَيْنِ، فَقَالَ: ((إِنَّهُمَا لَيُعَذَّبَانِ، وَمَا يُعَذَّبَانِ فِي كَبِيرٍ، ثُمَّ قَالَ: بَلَى أَمَّا أَحَدُهُمَا فَكَانَ يمشي بِالنَّمِيمَةِ، وَأَمَّا الآخر فَكَانَ لا يَسْتَتِرُ مِنْ بَوْلِهِ)) (ثُمَّ) دعا بعسيب رَطْبٍ فشقه اثْنَتَيْنِ، فغرس على هذا واحدًا وعلى هذا واحدًا ثُمَّ قَالَ: ((لَعَلَّهُ يُخَفَّفُ عَنْهُمَا مَا لَمْ يَيْبَسَا))* البخاري ، مسلم (292)

2644/1549 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى قەبرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: بۇ ئىككىسى قەبرىدە ئازابلىنىۋاتىدۇ. ئەمما چوڭ گۇناھ تۈپەيلىدىن ئەمەس، بۇلارنىڭ بىرسى سۇخەنچىلىك قىلاتتى، يەنە بىرسى سىيدۈكىگە دىققەت قىلمايتتى دېدى ۋە ھۆل شاختىن بىرنى ئېلىپ ئىككى پارچە قىلىپ، ھەر بىرىنى بىردىن قەبرىگە سانجىپ قويدى، ئاندىن: بۇ ئىككىسىنىڭ ئازابى مۇشۇ شاخ قۇرۇپ كەتكىچە بولسىمۇ يېنىكلىشى مۇمكىن دېدى. (بۇخارى: 1378)

**ھېسسىي دەلىل:**

بەرزەخ ئالەمى بۇدۇنيا ئالەمدىن ئايرىم بىر ئالەم. ئىنسان مۇشۇ ئالەمدە ئۆزىنىڭ ئەتراپىدا بولىۋاتقان نۇرغۇن ئىشلارنى بىلمەيدىغان ۋە ھېس قىلالمايدىغان تۇرسا، ئۇ باشقا بىر ئالەمدە بولىدىغان ئىشلارنى قانداقمۇ بىلەلىسۇن؟! ئانىنىڭ قۇرسىقىدىكى بۇۋاق تۇغۇلغىچە باشقا بىر ئالەمگە ئائىت بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئەھۋالىنى، خوشاللىقىنى، دەرتلىرىنى ۋە باشقا ئىشلىرىنى بىلەلمەيمىز. چۈنكى ئۇ باشقا بىر ئالەمدە، بىز باشقا بىر ئالەمدە ئەمەسمۇ؟!

بۇنى بىلىۋېلىش لازىمكى، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە قەبرىدىكى راھەت دېگەندە، ئالەمى بەرزەخ (ئادەم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن قىيامەت قايىم بولغۇچە بولغان ۋاقىت) نىڭ ئازاب ـ ئوقۇبىتى ۋە راھىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. شۇنداق بولغان ئىكەن ئادەم ئۆلگەندىن كېيىن مەيلى ئۇ قەبرىگە كۆمۈلسۇن، ياكى يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ قارنىغا كىرىپ كەتسۇن ۋە ياكى ئوتتا كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتسۇن، كۆكۈم ـ تالغان بولۇپ كەتسۇن، كۈللىرى ھاۋاغا تورزۇپ كەتسۇن، جان چىققاندىن كېيىن قەبرىگە كىرگەنگە ئوخشاشلا، ئالەمى بەرزەخدىكى ئازابقا ۋە ياكى راھەتكە ئۇچرايدىغانلىقى چوقۇم. ئۇ ئازاب ياكى راھەت ئەۋەلدە روھقا، ئۇنىڭدىن كېيىن روھ ئارقىلىق تەنگە يېتىدۇ.

گاھىدا ئادەم چۈشىدە، ئۆزىنىڭ كەڭرى بىر جايلاردا نېمەتلەردىن ھۇزۇرلىنىۋاتقانلىقىنى ياكى تار بىر جايدا ئازابلىنىۋاتقانلىقى ۋە قورقۇنچىدىن يۈرىكى ئاغزىغا كېلىپ قالغانلىقىنى كۆرىدۇ. كۆرگەن چۈشىدىن قورقىنىدىن چۆچۈپ ئويغىنىپ كېتىپ قارىسا ئۆزىنى بۇرۇنقىدەكلا ياتقان يېرىدە بەھۇزۇر يېتىۋاتقان كۆرىدۇ. ئۇنىڭ يېنىدا ياتقان كىشىسىمۇ ئۇنىڭغا نېمە ئىشلارنىڭ بولىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلمايدۇ. ئۇيقۇ ئۆلۈمنىڭ جۈرىسىدۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئۇيقۇنى ئۆلۈم دەپ ئاتىغان. ئاللاھ تائالا زۇمەر سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَمَن يَتَّقِي بِوَجْهِهِ سُوءَ الْعَذَابِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَقِيلَ لِلظَّالِمِينَ ذُوقُوا مَا كُنتُمْ تَكْسِبُونَ (24)]

«ئىنسانلار ئۆلىدىغان چاغدا ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ئالىدۇ، ئۆلمىگەنلەرنىڭ جانلىرىنى ئۇخلىغان چاغلىرىدا ئالىدۇ. ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان (يەنى ئەجىلى يەتكەنلەر)نىڭ جانلىرىنى تۇتۇپ قېلىپ، قالغانلارنىڭ جانلىرىنى مۇئەييەن ۋاقىتقىچە (يەنى ئەجىلى يەتكىچە) قويۇپ بېرىدۇ» [زۇمەر سۈرىسى 24 ـ ئايەت].

**ئەقلىي دەلىل:**

ئۇخلىغان كىشى چۈشىدە رىئاللىققا مۇۋاپىق ھەق چۈشلەرنىمۇ كۆرىدۇ. ھەتتا بەزى كىشىلەر چۈشىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆز سۈرىتى بىلەن كۆرىدۇ. لېكىن ئۇ كىشى ئويغانغاندىن كېيىن ئۆزىنى چۈشىدە كۆرگەنلىرىدىن بەكمۇ يىراق بىر جايدا ـ ئۆزىنىڭ ياتاق جايىدا ـ كۆرىدۇ. مۇنداق ئىشلار بۇ دۇنيادا رىئاللىقتا بولىۋاتقان تۇرسا، ئاخىرەت ئالەمدە قانداقمۇ بولمىسۇن!؟ ئەمما ئۇلارنىڭ « قەبرىلەرنى ئېچىپ كۆرگەندىن كېيىن مېيت ئەسلىدىكىدەك ياتقان، قەبرىمۇ كېڭىيىش ياكى تارلىشىش جەھەتتىن ھېچقانداق ئۆزگەرمىگەن» دەيدىغان گۇمانلىرىغا مۇنداق جاۋاب بېرىلىدۇ:

1 ـ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بايان قىلىنىپ كەلگەن غەيبلەرنى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلەلمىگەنلىك سەۋەبتىن ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇ. ئىنكار قىلغۇچىلار ئىنسانىنىڭ بىلىشى ۋە كۆرىشى چەكلىك بولغانلىقتىن بۇدۇنيادىكى نۇرغۇنلىغان ماددىي نەرسىلەرنىمۇ بىلەلمەي، كۆرەلمەي كېلىۋاتقانلىقىنى بىلسە ئىدى، بۇ ئىشلارغا ئىنكار قىلمىغان بولاتتى.

2 ـ بەرزەخ ئالەمىنىڭ ئەھۋالى ھېسسىي ئەزالار بىلەن بىلگىلى بولمايدىغان غەيبىي ئىشلاردىندۇر. ئەگەر بۇ ئىشلار ھېس بىلەن بىلىنىدىغان بولسا ئىدى، غەيبكە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەھمىيىتى بولمىغان ۋە غەيبكە ئىشەنگۈچىلەر بىلەن ئىنكار قىلغۇچىلار ئوخشاش بولۇپ قالغان بولاتتى.

3 ـ قەبرىنىڭ ئازابى، نېمىتى، ئۇنىڭ كېڭىيىشى ۋە تارلىشىشىنى مېيتنىڭ ئۆزىلا بىلىدۇ. باشقىلار ئۇنى بىلەلمەيدۇ. خۇددى ئۇخلىغان كىشىنىڭ چۈشىدە تار بىر جايدا ئازابلىنىۋاتقانلىقى، ھەتتا قورقۇنچىدىن نالە ـ پەرياد قىلغانلىقىنى ئۇنىڭ قويىنىدا ياتقان جۆرىسىمۇ بىلمىگىنىدەك، ئۆلۈكنىڭ يېنىدا تۇرغان كىشىلەرمۇ ئۇنىڭغا نېمە ئىشلارنىڭ بولىۋاتقانلىقىنى قەتئىي بىلمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گاھىدا ساھابىلىرى بىلەن بىرگە ئولتۇرىۋاتقان ۋاقىتلىرىدا، ئۇنىڭغا ۋەھىي كېلەتتى ئەمما ساھابىلار ئۇنى ھېس قىلمايتتى.

4 ـ ئىنسانلارنىڭ ئىدراك قىلىش قابىلىيىتى چەكلىك بولغانلىقتىن، مەۋجۇداتنىڭ ھەممىنى ئىدراك قىلالىشى مۇمكىن ئەمەس. يەتتە قات ئاسمان ۋە زېمىندىكى جانلىق، جانسىز مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ سانا ئېيتىدۇ. ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەمدۇ سانالىرىنى خالىغان بەندىلىرىگە ئاڭلىتىدۇ. شۇنداقتىمۇ بۇ ئىشلار بىزلەرگە مەلۇم ئەمەس. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[تُسَبِّحُ لَهُ السَّمَاوَاتُ السَّبْعُ وَالأَرْضُ وَمَن فِيهِنَّ وَإِن مِّن شَيْءٍ إِلاَّ يُسَبِّحُ بِحَمْدَهِ وَلَكِن لاَّ تَفْقَهُونَ تَسْبِيحَهُمْ إِنَّهُ كَانَ حَلِيمًا غَفُورًا (44)]

«يەتتە ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مەخلۇقاتلار ئاللاھنى پاك دەپ بىلىدۇ، (كائىناتتىكى) قانداقلىكى نەرسە بولمىسۇن، ئاللاھنى پاك دەپ مەدھىيىلەيدۇ. (يەنى ئاللاھنىڭ

ئۇلۇغلىقىنى سۆزلەيدۇ) لېكىن سىلەر (تىلىڭلار ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ مەدھىيىسىنى سەزمەيسىلەر» [ئىسرا سۈرىسى 44 ـ ئايەت].

جىن ـ شەيتانلار يەر يۈزىنىڭ ھەممىلا يېرىدە تولۇپ تاشقان بولسىمۇ، بىز ئۇلارنى كۆرەلمەيمىز، كۆرەلمىگەنلىكىمىز ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلىشىمىز توغرا بولمىغاندەك، بەرزەخ ئالەمىدىكى بىزگە پىنھان ئىشلارنىمۇ ئىنكار قىلىشىمىز توغرا بولمايدۇ. ئۆز ۋاقتىدا جىنلاردىن بىر قانچە نەپىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ناماز بامداتتا ئوقۇغان قىرائىتىنى ئاڭلاپ مۇسۇلمان بولغان ۋە قەۋملىرىنى ئىمانغا چاقىرغانلىقى قۇرئان كەرىمدە بايان قىلىنماقتا.

ئالەمى بەرزەخ ئاخىرەتنىڭ ئەۋۋەلقى مەنزىلىدۇر. ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرى تاشقىرى بەش سەزگۈ بىلەن بىلگىلى بولمايدىغان ئالەمگە تەۋە ئىشلاردۇر. ھەق سۇبھانەھۇ ۋە تەئالا ئالەمدە ئۈچ باسقۇچلۇق ھاياتلىقنى ياراتتى: بۇ دۇنيا ھاياتلىقى؛ ئالەمى بەرزەخ ھاياتلىقى ۋە ئاخىرەتتىن ئىبارەت مەڭگۈ تۇرىدىغان مەنزىل ھاياتلىقى. بۇ ھاياتلىق باسقۇچلىرىنىڭ ئۆزىگە مۇناسىب بولغان ھاياتلىق قانۇنىيەتلىرىنى بىكىتتى. ئىنساننى تەن ۋە روھدىن ئىبارەت ئىككى ئاساس قانۇنىيتى بىلەن ياراتتى. دۇنيا ھاياتلىقىنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى تەندىن ئىبارەت ماددىنىڭ قانۇنىيىتىگە بويسۇندىغان قىلدى. (ماددىغا تەسىر قىلغان ھەر قانداق بىر نەرسە روھقا نىسبەتەن تەسىر كۆرسىتىدۇ.) بۇ باسقۇچتا روھ تەننىڭ خۇسۇسىيىتىگە تەۋە بولدى. بۇ تەرەپتىن شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرى تىل، قول ۋە پۇت ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدىغان ئىشلارغا يۈرگۈزۈلىدۇ. ئالەمى بەرزەخنىڭ قانۇنىيەتلىرى روھقا مۇناسىپدۇر، تەن بۇچاغدا روھقا تەۋە بولىدۇ. روھقا تەسىر قىلغان ھەر قانداق ئىش تەنگە نىسبەتەن تەسىر ۋە سېزىم پەيدا قىلالايدۇ. دۇنيا ھاياتلىقىدا بىرەر كېسەللىك، يارا ـ جاراھەت ، تەنگە تەسىر قىلىش بىلەن بىرگە روھدا تەسىر پەيدا قىلىدۇ، شۇنىڭغا ئوخشاش ئالەمى بەرزەختىكى ھەر قانداق بىر ئازابلىق سېزىم ياكى راھەتلىك سېزىم روھقا تەسىر قىلغاندىن كېيىن تەنگە نىسبەتەن تەسىر كۆرسىتىدۇ. دۇنيا ھاياتلىقىدا تەن ئاشكارا بولۇپ روھ يوشۇرۇندۇر، ئەمما ئالەمى بەرزەختە بولسا، روھ ئاشكار ـ تەن يوشۇرۇن بولىدۇ. يۇقارقى مەسىلىلەرنى چوڭقۇر تەپەككۇر ئۇسۇلىغا تايىنىپ چۈشەنگەن ئادەم ئالەمى بەرزەختىكى ئىشلار توغرىسىدىكى گۇمانلىق قاراشلاردىن قۇتۇلالايدۇ.

ئۇخلىغان ئادەم چۈشىدە راھەت ۋە يېقىنچىلىقتا مۇناسىۋەتلىك چۈشلەرنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭ سەزگۈلىرى روھتا ئايان بولىدۇ. ئەمما تەندە بولسا، روھقا ئەگەشكەن ھالدا بىر قاتار سېزىملەر پەيدا بولىدۇ. مانا بۇ روھتىكى تەسىرنىڭ تەنگە يەتكەنلىكىدۇر. بەزى چاغلاردا بۇ خىل تەسىر بىر قەدەر كۈچلۈك بولۇپ، ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئۆزگىرىشلەر تاشقى بەدەندە ئىپادىلىنىدىغان دەرىجىگە يېتىدۇ. بەزى چاغلاردا كىشى بىرسى بىلەن ئۇرۇشۇپ قېلىپ، قارشى تەرەپتىن زەربە يېگەنلىكىنى چۈش كۆرگەندە، ئويغانغاندىن كېيىن چۈشىدە زەربە يېگەن ئەزاسىدا زەخمە ئىزى كۆرۈلىدۇ. بەزى چاغدا كىشى ئاچچىق ياكى تاتلىق نەرسىنى يەپ چۈش كۆرىدۇ، ئويغانغاندا بولسا، شۇ خىل يېمەكلىكنىڭ ئاچچىق ياكى تاتلىقتىن ئىبارەت تەم سەزگۈسى چۈش كۆرگۈچىنىڭ ئېغىز بوشلۇقىدا كۆرۈلىدۇ. يامان چۈشلەرنى كۆرۈش بىلەن روھ قېينالغاندا، ياخشى ـ خۇشاللىنارلىق چۈشلەرنى كۆرۈش بىلەن روھ خۇشاللىق ھېس قىلغاندا تەندىمۇ چۈشتىكى كەيپىيات بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان ئۆزگىرىشلەر تەندە كۆرۈلىدۇ. بۇ

كەيپيات ئۆزگىرىشلىرىنىڭ بىر- بىرىدە ئەكس ئېتىشى، بىر تەرەپتىكى ئۆزگىرىشلەرنىڭ يەنە بىر تەرەپنىڭ كەيپىياتىغا تەسىر كۆرسىتىشى تەن بىلەن روھنىڭ بىر- بىرىگە بولغان بېقىندىلىق مۇناسىۋىتىگە ئالاقىدار بولىدۇ. قەبرىگە كىرگەندىن كېيىن قىيامەت قايىم بولغۇچە بولغان ۋاقىتتىن ئىبارەت ئالەمى بەرزەختە روھنىڭ ئايرىلىشى بىر قەدەر تولۇق ۋە بىر قەدەر كۈچلۈك بولىدۇ. لېكىن بۇ چاغدا روھ بىلەن تەننىڭ مۇناسىۋىتى بىر قەدەر ئاجىز مۇناسىۋەت بولۇپ، روھ تەندىن ئۈزۈل- كىسىل جۇدا بولمايدۇ. قىيامەت قايىم بولۇپ قايتا تىرىلگەندە- ئۈچىنچى باسقۇچلۇق ھاياتلىقتا قەدەم قويغاندا، قانۇنىيەت جەھەتتە راھەت، ۋە ئازاب روھ بىلەن تەنگە نىسبەتەن ئوخشاش تەسىر كۆرسىتىدۇ.

بىز كەلتۈرگەن مىساللار ئارقىلىق قەبرە ئىچىدىكى ھالەتلەرنى چۈشىنەلىگەندە ئۇنىڭ ماھىيىتىنى زاھىرەن تونۇپ يەتكىلى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىدە يۈز بېرىدىغان ئەھۋاللار توغرىلىق يەتكۈزگەن كۆرسەتمىلىرى ئەقلىغا تولۇق ئۇيغۇن كېلىدۇ. شۇنداقلا شۇ ئىشلارنىڭ يۈز بېرىدىغانلىقى روشەن بىر ھەقىقەتتۇر. ئۇ زاتنىڭ يەتكۈزگىنىنى تۆۋەندىكى بىر قانچە مەزمۇنغا يىغىنچاقلاپ چۈشىنىشكە بولىدۇ: ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگە قەبرە ئىچىدە راھەت ياكى ئازاب- ئوقۇبەت پەيدا بولۇش، قەبرىنىڭ كەڭرى بولۇشى ياكى تار بولۇشى، ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنى گۆرنىڭ قىستىشى، سىقىشى، قوۋۇرغىلىرىنىڭ بىر- بىرىگە كىرىشىپ كېتىشى، قەبرە ئىچىنىڭ ئوتتىن بىر ئورەك ياكى جەننەتنىڭ باغلىرىدىن بىر باغ بولىدىغانلىقى......بۇ ھەقىقەتلىك سۆزلەر ۋە ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنىنى چۈشۈنەلمىگەنلىك شۇ شەخسنىڭ ئەقلى ئىقتىدارى، ۋە تەپەككۇر ئىقتىدارىدا كېمەللىك بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

مەسىلەن: كىشىنىڭ سەپراسى ئېشىپ كەتسە، تاتلىق نەرسىمۇ ئۇنىڭ ئاغزىغا ئاچچىق تېتىيدىغان بولۇپ قالىدۇ. بۇنىڭدىنمۇ ئاجايىب بىر ئىش بار: بىر تۆشەكتە ئىككى ئادەمنىڭ ئۇخلىغان چاغدىكى ھالىتىنى كۆزىتىدىغان بولساق، ئۇلارنىڭ بىرى ياخشى چۈش كۆرگەنلىكتىن ئۇنىڭ چىرايىدا خۇشاللىقنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلىدۇ، ئەكسىچە يەنە بىرىدە بولسا، يامان چۈش كۆرگەنلىكتىن يۈرىكى سىلىپ، ئۆزى جىددىيلىشىپ بولالمايۋاتقانلىقىنىڭ ئىپادىسىنى ئۇنىڭ چىراي ئىپادىسىدىن بىلىۋېلىش مۇمكىن. شۇ ئىسگىزدە بولسۇنكى، بىرلا ۋاقىتتا، بىر تۆشەكتە يېتىپ ئۇخلاۋاتقان ئىككى كىشىنىڭ چۈش كۆرگەندىكى روھى ھالىتى، دەل چۈش كۆرىۋاتقان ۋاقىتتا، بىر- بىرىگە مەلۇم ئەمەس.

## يوشۇرۇن بولۇشتىكى سىر

ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۆزىنىڭ مېھرىبانلىقى ۋە سېخىيلىق خۇسۇسىيىتى بىلەن مەۋجۇدات ئىچىدىكى نۇرغۇن ئىشلارنى ئىنسانلاردىن يوشۇرۇن تۇتتى، ئۇلارغا بىلدۈرمىدى. ئەگەر ئىنسانلار ئۇ ئىشلارنى بىلىپ كەتسە ئۇلارنىڭ ھايات ياشىمىقى تولىمۇ تەسكە توختايدۇ. ھاياتلىقنىڭ قانۇنىيەتلىرى ئۆز ئىزىدىن چەتنەپ كېتىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش مىساللاردىن بۇنى كەلتۈرۈش مۇمكىن:

مەسىلەن بىر ئادەمنىڭ كۆڭلىدە يەنە بىر ئادەمگە نىسبەتەن خەتەرلىك بىر يامان خىيال پەيدا بولسا، بۇ يامان خىيالنىڭ پەيدا بولغانلىقىنى قارشى تەرەپ بىلىپ قالسا، ئۇ چاغدا بۇ بىلىپ قېلىش ھەر ئىككى تەرەپكە نىسبەتەن تېخىمۇ زور خەتەرلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ.

يەنە بىر مىسال: تىرىك ئادەم ئۆلۈپ كەتكەن ئادەملەرنىڭ قەبرىدىكى قورقۇنۇشلۇق ئەھۋالىنى كۆرەلىسە ياكى تولۇقى بىلەن بىلىپ كەتسە، جان چىققاندىن كېيىن ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنى ھېچكىم يەرلىكدە قويۇشقا پېتىنالمايتتى.

ئاللاھ تائالا ئۆز ھېكمىتى بىلەن ئاخىرەتكە تەۋە ئىشلارنى شەرىئەت ھۆكمى يۈكلەنگەن بۇ ئىنسانلاردىن يوشۇرۇپ قويىدى. بۇ غەيبكە ئىشىنىدىغان مۆئمىنلار بىلەن ئىشەنمىگۈچىلەرنىڭ پەرقىنى كۆرستىشنىڭ ئۇسۇلى ئىدى.

ئاخىرەت ھاياتلىقىغا ئۆتۈشنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ھالىتى شۇ بولىدۇكى، كىشى فىزىئولوگىيىلىك ئۆلۈم ھالىتى باشلانغاندا پەرىشتىلەر چۈشۈپ ئۇنىڭغا يېقىنلا يەردە ئولتۇرىدۇ. دېمەك: ئۆلۈم ئالدىدىكى كىشى ئۇلارنى كۆرەلەيدۇ. ئۇلار بىلەن سۆزلىشەلەيدۇ. ئۇ پەرىشتىلەرمۇ ئۆلۈم ئالدىدىكى كىشىنىڭ ئاخىرەتلىك ئەھۋالىغا مۇناسىپ بولغان دوۋزاخ ئوتىدىن ياكى جەننەتنىڭ گۈلزارلىقلىرىدىن كېپەن، جىنازە ئېلىپ كېلىشىدۇ. تىرىك ئادەملەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن ئادەملەرنىڭ قېشىدا تۇرۇپ ئۇنىڭ ھەققىدە قىلغان دۇئاسىغا ئامىن دېيىشىپ بېرىدۇ. دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ياخشى ئىش قىلغان ئادەمگە ياخشى دۇئا قىلىدۇ، يامان ئىش قىلغان ئادەمگە بەتدۇئا قىلىدۇ. ئۇ ئادەم پەرىشتىلەر بىلەن سالاملىشىدۇ. ئۇلارنىڭ سالىمىغا تىلى ئارقىلىق ياكى قول ئىشارىتى ئارقىلىق سالام بېرىدۇ، ئۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىسا قەلبى ئارقىلىق جاۋاب بېرىدۇ- سالاملىشىدۇ. سەكراتقا چۈشۈپ قالغان بەزى كىشىلەرنىڭ قېشىدا باشقىلار كۆرمىگەن ئادەملەرگە سالام قىلىشى، ھايات ئادەملەر ئاڭلىمىغان باشقىلارنىڭ سالىمىغا جاۋاب قايتۇرغانلىقى ئۆلۈم- يېتىمنىڭ قېشىدا كۆپرەك تۇرۇپ باققان ئادەملەرگە ئۇچراپ تۇرىدۇ.

جان ئۈزۈش ئالدىدىكى ئادەمگە ئاللاھ تائالانىڭ سورۇنغا يىغىلغانلاردىنمۇ بەك يېقىن بولىدىغانلىقى جان ھەلقۇمغا يەتكەندىكى ئەڭ بىرىنچى ئىشدۇر. ئۇ ھالەت ئاخىرەتكە تەۋە ئىشلار بولغانلىقتىن بىزگە كۆرۈنمەيدۇ، ئاڭلانمايدۇ. ھالبۇكى جان تالىشىۋاتقان ئادەم تېخىچە دۇنيا ھاياتلىقىدىن تولۇق ئۈزۈلۈپ بولالمىغان، ئۇنىڭدا مەلۇم دەرىجىدە دۇنيانىڭ ھاياتلىق ئىزناسى بولۇپ، پەرىشتىلەر قولىنى روھ تەرىپىگە ئۇزىتىدۇ ۋە ئۇ روھنى سۇغۇرۇپ ئالىدۇ. پەرىشتىلەر روھقا قارىتىپ سۆزلەيدۇ، لېكىن نەقمەيداندا تۇرغان كىشىلەر ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلىيالمايدۇ. روھنىڭ تەندىن قانداقلارچە سۇغۇرۇلۇپ ئېلىنغانلىقىنى ئەسلا كۆرمەيدۇ، كۆزلىرى چەكچەيتكىنىچە پاقىرتىشىپ تۇرۇشىدۇ. روھ تەندىن چىقىپ بولىدۇ، نۇر بۇ چاغدا روھ ئۇچۇن خۇددى كۈننىڭ ئۆتكۈر نۇرىغا ئوخشاش بولىدۇ. روھقا ئىپارنىڭ بۇيىدىنمۇ كۈچلۈك خۇش پۇراق سېزىمى بولىدۇ، نەقمەيداندا تۇرغان كىشىلەر نۇرنى كۆرمەيدۇ، خۇشپۇراقنى سەزمەيدۇ. ئۇلارنىڭ ماددىي دۇنياغا تەۋە بولغان ماددىي چەمبىرەكتىن ھالقىپ كېتەلمىگەن كۆرۈپ بىلىش ۋە پۇراپ بىلىش سەزگۈلىرى ئۇ يېقىملىق نۇرنى، خۇش ھىدلىق پۇراقنى سېزەلمەيدۇ. روھ بۇ چاغدا پەرىشتىلەرنىڭ ئىككى قاتار تىزىلغان سەپ ئارىسىدا يۇقىرىغا قاراپ ئۆرلەيدۇ. نەقمەيداندا تۇرغان كىشىلەر بۇنىمۇ كۆرەلمەيدۇ. روھ ئۆزىنىڭ مەشغۇلاتىنى تاماملاپ بولغاندىن كېيىن تەننىڭ قېشىغا كېلىپ، ئۇنىڭ يۇيۇلغانلىقىنى، كېپەنلەنگەنلىكىنى، جىنازىغا سېلىپ كۆتۈرۈپ مېڭىلغانلىقىنى، نامىزىنى چۈشەپ، يەرلىككە قويۇلغانلىقى قاتارلىقلارنى كۆرۈپ تۇرىدۇ. بۇ چاغدا روھ بەختكە ئېرىشكەن پاك روھ بولسا، مېنى تېزراق

يەرلىككە ئاپىرىڭلار- دەيدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ ئەكسىچە، ناچار، گۇناھكار، بەختسىز روھ بولسا: مېنى قەيەرگە ئاپىرىسىلەر؟ دەيدۇ. روھنىڭ سۆزىنى ئىنسان ئاڭلىمايدۇ. چۈنكى روھ تەنگە ئىرىشكەندىن كېيىنلا ئىنسانلار بىلەن كەڭ دائىرىلىك ئالاقە قىلىش پۇرسىتىگە ئىرىشكەن بولىدۇ، بۇ چاغدا ئۇنداق خۇسۇسىيەت روھدا مەۋجۇت بولمايدۇ. جان ئۈزگەن ئادەمنى يەرلىككە قويۇپ، توپا بىلەن كۆمۈلگەندىن كېيىن پەرىشتىلەرنىڭ تەن بىلەن ئالاقىلىشتىن تۈپراقدىن ئىبارەت ماددا توسالغۇ بولالمايدۇ. بەلكى تاشنىڭ ئىچىنى ئويۇپ، پولاتتىن ساندۇق ياساپ، ۋە ياكى كۆيدۈرۈپ كۈل قىلىپ دەپنە قىلغاندىمۇ ئوخشاشلا سوراق پەرىشتىلىرىگە دالدا بولالمايدۇ. ئاددىيسى: ھەر قانداق كۈچلۈك، يۇقىرى دەرىجىلىك ماددىمۇ پەرىشتىلەر ۋە جىنلارنىڭ ھەرىكىتىگە توسالغۇ بولالمايدۇ. قەبرىنىڭ كەڭ- كۇشادە بولۇشىنىڭ تەسرى ئەۋۋەل روھقا ئۇنىڭدىن كېيىن تەنگە بولىدۇ. ئۇ كېڭىيىش ياكى تارىيىش بىز تەسەۋۋۇر قىلىدىغان پانى دۇنياغا تەۋە بولغان نۇقۇل ھالدىكى ماددىنىڭ ھەرىكەت ھالىتى بولماستىن بەلكى ئالەمى بەرزەخنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ بولغان، روھ بىلەن تەننىڭ ئۇ ئالەمدىكى سەزگۈسىگە تەسىر قىلالايدىغان دەرىجىدىكى روھى ۋە ئۆزىگە خاس بولغان ماددى ھەرىكەتتۇر. بۇ كېڭىيىش ۋە تارىيىشنىڭ دائىرىسى پەقەت كۆز يەتكەن دائىرە بىلەن چەكلىنىدۇ.

دىنىسىز بەندىگە ئۇتتىن ئىككى تاختا سېلىنىدۇ. تاختىنىڭ قىزىقلىقى بىلەن قەبرە ئۇنى كۆيدۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنى كۆرسىتىشنى خاھلىسا، بىر قىسىم بەندىلىرىگە كۆرسىتىدۇ. باشقا كىشىلەردىن بولسا مەخپى تۇتىدۇ. بارلىق قەبرىدە يۈز بېرىۋاتقان ئەھۋاللارنى كۆرسەتسە، شەرىئەتنىڭ كۆرسەتمىسى بولغان غەيبكە ئىشىنىشتىن ئىبارەت بىر ھەقىقەتكە نۇقسان يېتىدۇ، ھەممە كىشىلەر قورقۇپ كەتكەنلىكتىن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنى يەرلىكتە قويۇشتىن قېچىشىدۇ، نەتىجىدە نورمال ھاياتلىق تەڭپۇڭلۇقىنى يوقىتىدۇ. ئۆلۈكنى دەپنە قىلىش زۆرۈرىيىتى ھايۋانلار ئىچىدە بولمىغانلىقتىن ئاللاھ تائالا ئۇلارنى قەبرىنىڭ ئازابى ۋە خۇشاللىق ئەھۋالىنى بىلىشتىن توسۇپ قويمىغان. بۇ خۇسۇسدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىنگەن خېچىرنىڭ قەبرىستانلىق يېنىدىن ئۆتكەندە ھۈركۈپ كەتكەنلىكى توغرىسىدىكى ھەدىسكە مۇراجىئەت قىلىنسا بولىدۇ.

بىر كىم ئاللاھنى تونۇسا، ئۇنىڭغا ئىشەنسە- ئىمان كەلتۈرسە، ئۆزى ئىشەنگەن ئاللاھنىڭ، ئۆز ھېكمىتى بىلەن شۇنداق سىرلىق ھادىسىلەرنى ۋۇجۇتقا چىقىرالايدىغان، ئۇنى بەزىلەرگە زاھىر قىلىپ بەزىلەرگە كۆرسەتمەيدىغان قۇدرىتىنىڭ بارلىقىنى، قانداقمۇ ئىنكار قىلغىلى بولسۇن؟ ئاللاھنىڭ بەزى ئىنسانلارنىڭ كۆزىدىن بۇ سىرلىق ھادىسىلەرنى يوشۇرۇپ قويغانلىقى ماھىيەتتە ئاللاھنىڭ شۇ كىشىگە رەھىم قىلغانلىقى ئىدى. ئۇنىڭ يەنە بىر ھېكمىتى شۇكى، ئىنسانلارنىڭ بىلىش سەزگۈلىرى ئاخىرەتكە تەۋە بولغان ھادىسىلەرنىڭ ئەينەن جەريانلىرىنى بىلىشتىن ھازىرچە ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئەمما بىلەلمىگەنلىكتىن ئۇنى ئىنكار قىلىش ئەقىلسىزلىق، چېكىدىن ئاشقان شەخسىيەتچىلىكتۇر. چۈنكى ئىنسانىيەتنىڭ ھاياتلىق تارىخىدا غايىب ئالەمگە تەۋە بولغان ھادىسىلەرنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن، ئاۋازىنى ئاڭلىغان كىشىلەرنىڭ ئۆتكەنلىكىنى ھەممە ئادەم بىلىدۇ. بۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن بىر قىسىم كىشىلەر ئەينى ۋاقىتتا ھۇشىدىن كېتىپ دۇنيا ھاياتلىقىدىكى ئاللاھ ئىنئام قىلغان مەئىشەتلەردىن پايدىلىنالمىدى. بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ قەلب پەردىلىرى كۆتۈرۈلۈپ كېتىش

بىلەن غايىب ئالەمدىكى ئىشلارنى كۆرۈشكە بەرداشلىق بېرەلمەي جېنىدىن ئايرىلدى.

تەبىئەت ئالەمدىكى مەخلۇقاتلار ئوت، تۇپراق، شامال ۋە سۇدىن ئىبارەت تۆت ئاناسىرنىڭ قانۇنىيىتىگە بويسۇنىدۇ. ھېچ بىر مەۋجۇدات ئاللاھنىڭ يارىتىش قانۇنىيىتىدىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ خاھىشى بىلەن مەۋجۇتلۇققا ئېرىشىدۇ. بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئالدىدا ھەممە ئاجىزلىق بىلەن باش ئېگىدۇ. مەسىلەن: ئاللاھ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى خەتەرگە ئۇچرىغاندا ئوتنىڭ قىزىقلىقتىن ئىبارەت خۇسۇسىيىتىنى ئۆزگەرتىپ سوغۇق ھالەتكە ئەكىلىپ بەردى. مۇسا ئەلەيھىسسالام مىسىردىن چىققاندا پىرئەۋنىلەر قوغلاپ كېلىشى بىلەن ئۇنىڭ ۋە قەۋمىنىڭ ھاياتى خەۋپكە ئۇچرىغاندا نىل دەرياسىنىڭ سۇيىنىڭ ئېقىشى خۇسۇسىيىتىنى ئۆزگەرتىپ توختىتىش ئارقىلىق ئوتتۇرىدىن قۇرۇقلۇق ھاسىل قىلىپ، ئۇلارنىڭ ھاياتىنى ئۆلۈمدىن ساقلاپ قالدى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامغا شامالنى بويسۇندۇرۇپ، ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلدىغان قىلىپ بەردى. جىن ۋە دېۋىلەرنى مۇسەخخەر قىلىش بىلەن ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇندىغان قىلىپ بەردى. داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا تۆمۈرنى موم ۋە خېمىرغا ئوخشاش يۇمشاق قىلىپ بەردى. كىمكى ئاللاھنىڭ بۇ قۇدرەتلىرىنى ئىنكار قىلسا، قۇرئاندىكى ئايەتلەرنىڭ خەۋىرىنى، ئاللاھنىڭ سۆزىنى ئىنكار قىلغانلىق بولۇپ، بۇ ئاللاھنى ئىنكار قىلغانلىق بىلەن تەڭ بولىدۇ.

مۇجمەل ئۇقۇم بىلەن ئېيتساق: ئىنسانلار ئاللاھ تائالانى تونۇماسلىق، بىلمەسلىك بىلەن ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى ئادا قىلماسلىق، توسقان ئىشلادىن يانماسلىق سەۋەبىدىن ئاخىرەتتە ئازابقا دۇچار بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىدا ئاللاھنى تونۇشنىڭ ھەر خىل ئالامەتلىرىنى قوشۇپ ياراتقان، ئۇنىڭدىن باشقا ئاللاھ بۇيرىغان ياخشى ئىشلارنى قىلىش، توسقان يامان ئىشلاردىن قول ئۈزۈش بولسا، ئىنساننىڭ ھەقىقى بەخت- سائادەت يولى ئىكەنلىكى ئۆز- ئۆزىدىن ئاياندۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنساننى ئىجتىمائى ئەخلاققا ئۇيغۇن بولغان ئىشلارغا بۇيرىيدۇ، ئىجتىمائى ئەخلاققا زىت بولغان ئىشلاردىن توسىدۇ. بۇ تەرىپى جەمئىيەتشۇناسلارغا ئايان. شۇڭا ئاللاھ تائالانى تونۇغان، ئاللاھنىڭ ئىنئام قىلغان چەكسىز نېئمەتلىرىنى چۈشۈنۈپ، ئاللاھنى دوست تۇتۇپ، بۇيرۇقنى ئىجرا قىلىپ، چەكلىگەن ئىشلاردىن ساقلىنالىغان كىشىنىڭ روھىنى ئازابلىمايدۇ، تېنىنى قىينىمايدۇ. بۇنداق روھلار ياخشى روھ ھېساپلىنىدۇ. قەبرىدە يۈز بېرىدىغان ئازابلار ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغانلىقنىڭ ئالامىتىدۇر.

كىمكى بۇ دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىپ ئۇنى غەزەپلەندۈرسە، ئۇ ئادەمگە ئاللاھنىڭ غەزىپى مىقدارىچە، ئالەمى بەرزەخنىڭ ئازابى بولىدۇ. گۇناھى ئاز بولغانلار ئازراق، گۇناھى كۆپ بولغانلار جىقراق ئازابقا يولۇقىدۇ. سائادەتمەن كىشىلەر بۇ سۆزلەرگە ئىشىنىپ ئەقىدە قىلىش بىلەن ئازابلاردىن قۇتۇلۇپ قالىدۇ. بەختسىز كىشىلەر بولسا ئۇنىڭغا گۇمانى قاراشتا بولۇش بىلەن ئۆزىگە مۇناسىپ ئازابقا دۇچار بولىدۇ.

## قەبرە ئازابىغا سەۋەپ بولىدىغان ئىشلار

مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قانچە خىل گۇناھلار سەۋەبىدىن قەبرە ئازابى بولىدىغانلىقىنى ساناپ كۆرسەتكەن ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنى بويىچە ئۇنىڭ سەۋەپچىلىرىدىن

تۆۋەندىكىلەرنى ساناپ كۆرسۇتۇش مۇمكىن: بۇلار قەلب، كۆز، قۇلاق، ئېغىز، تىل، قورساق، جىنسىي ئەزا، قول، پۇت ۋە بەدەن قاتارلىق ئەزالارغا مۇناسىۋەتلىك چوڭ گۇناھلارنى قىلغاندىن كېيىن تۆۋبە قىلمايلا ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمگە قەبرىنىڭ ئازابى بولىدۇ.

چېقىمچىلىق، يالغانچىلىق، غەيۋەتخورلۇق، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش، ئىپپەتلىك كىشىلەرگە «زىنا قىلدى» دېگەن بۆھتان چاپلاش، كىشىلەر ئارىسىدا پىتنە- ئېغۋا تارقىتىش بىلەن تىنچسىزلىق پەيدا قىلىش، بىدئەتلىك ئىشلارنى تەرغىپ قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەنىگە لايىق بولمىغان سۆزلەر بىلەن ئۇنى ھاقارەت قىلىش، ئەمەلىيەتتە يۈز بەرمىگەن ۋەقەلەرنى ئۆزىنىڭ خىيالى بويىچە توقۇپ سۆزلەش، جازىنخورلۇق قىلىش، يېتىملەرنىڭ ھەققىنى يولسىزلىق بىلەن ئىگىللىۋېلىش، پارىخورلۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھارام يوللار بىلەن كىشىلەرنى قاقتى- سوقتى قىلىش، مەس قىلىدىغان ئىچىملىك- چېكىملىكلەرنى ئىستېمال قىلىش ۋە ئېلىپ سېتىش، زىناخورلۇق ۋە بەچچىۋازلىق قىلىش، ئوغرىلىق قىلىش، خىيانەت قىلىش، ئالدامچىلىق- قويمىچىلىق، توختامغا خىلاپلىق قىلىش، ھىيلە- مىكىر بىلەن خەلقنى ئالداپ جان بېقىش، جازانە ۋە پارا قاتارلىق يولسىز ئالغۇ- بەرگۈ ئىشلار ئۈچۈن ئارىچىلىق قىلىش، ھىيلە بىلەن شەرىئەتتىن يوچۇق ئىزدەپ ھارام ئىشلارنى ھالال قىلىش، ھالال ئىشلارنى ھارام قىلىش، پەرز ئىشلارنى ئىجرا قىلماسلىق ئۈچۈن پەتىۋا ئىزدەش، مۇسۇلمانلارنىڭ دىلىنى ئاغرىتىش، مۇسۇلمانلارنىڭ كىشى بىلمىگەن ئەيىب نۇقسانلىرىنى كوچىلاپ يۈرۈش، ئاللاھنىڭ بۇيرىقىنىڭ قارشىسىغا ھۆكۈم چىقىرىش، گۇناھلىق ئىشلارغا ياردەم بېرىش، كىشىلەرنىڭ شەرىئەت چەكلىمىسىنى بۇزۇپ تاشلايدىغان ئىشلارغا ياردەم بېرىش، خەلق ئاممىسىنىڭ قېنى، مېلى ۋە يۈز ئابرۇيىغا دەخلى- تەرۇز قىلىدىغان ئىشلار ئۈچۈن قولچوماق بولۇش، يولسىزلىق بىلەن قان تۆكۈش، ئىتتىقادسىزلىقنى ئەسەبىيلىك بىلەن تەرغىب قىلىش، ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنىڭ ھەقىقىتىنى ئىنكار قىلىش، ئۆزىنىڭ خۇسۇسى قارىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەنئەنىسىدىن يۇقىرى ئورۇنغا قويۇش، مۇسىبەت ۋە ماتەم بولغاندا ئاياللار يۇقىرى ئاۋاز بىلەن يىغلاش ۋە ئۇنى ئاڭلاپ تۇرۇش، نەغمە ۋە ساز تۈرلىرىنىڭ ئىچىدە ئاللاھ ھارام قىلغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چەكلىگەن مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۈرلىرىنى قىلىش ۋە ئاڭلاش- كۆرۈش، قەبرىنىڭ ئۈستىگە مەسجىد بىنا قىلىش، ۋە مەسجىدلەرگە زىننەت چىراقلىرىنى ئورنىتىش، كىشىلەردىن بىر نەرسە ئالغاندا تولۇق ئېلىش- بەرگەندە كام بېرىش، چوڭچىلىق بىلەن ئۆزىگە سۇر پەيدا قىلىپ كىشىلەرنىڭ كۆڭلىگە ۋەھىمە سېلىش، ياخشى ئىشلارنى ساۋاپ ئىزدەش نىيىتى بىلەن ئەمەس باشقىلارغا كۆز- كۆز قىلىش مەقسىتىدە رىياگەرلىك بىلەن قىلىش، باشقىلارغا كەمسىتىش نەزىرى بىلەن قاراپ ئۇلار توغرىسىدا ئۆسەك سۆزلەرنى قىلىپ يۈرۈش، مۇسۇلمانلار ئىچىدىن بۇرۇن ئالەمدىن ئۆتكەن كىشىلەرنىڭ ھەققىدە تەنىلىك ئىبارىلەرنى ئىشلىتىش، ئۇلارنى ھاقارەتلەش، پالچىلىق، يۇلتۇزلارغا چوقۇنۇش ۋە يۇلتۇزلارنىڭ ھەرىكىتى بىلەن كىشىنىڭ كەلگۈسىگە باھا بېرىش، كىشىلەرنىڭ قىياپىتىدىن، يۈرۈش تۇرۇشتىن كىشىلەرنىڭ كەلگۈسىگە باھا بېرىش ۋە ئۇلاردىن سۇئال سوراش، ئۇلارنىڭ ئېيتىپ بەرگەن كەلگۈسى توغرىلىق سۆزلەرنى راست دەپ قاراش، زالىملارغا يانتاياق بولۇپ، باشقىلارنىڭ مال- مۈلكىگە ئىرىشىش بەدىلىگە ئاخىرەتلىك ئىشلاردىن كېچىش، خۇدادىن قورقماي ئۆزىگە ئوخشاش يەنە بىر

مەخلۇقتىن زىيادە قورقۇپ كېتىش (ئىرادىسى زىيادە ئاجىز بولۇش)، ئاللاھنىڭ سۆزى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ئارقىلىق توغرا يولغا مېڭىشقا چاقىرىلسا ئۇنى قوبۇل قىلماسلىق. نەزەر كۆزىنى سالماسلىق، ئەمەلىيەتتە ئەسكى بىر ئادەم بىرەر ياخشىلىق قىلسا ئۇنىڭغا چوقۇنۇپ كېتىش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىپ بەرسە كۆڭلىگە تەسىر قىلماسلىق، ھاياجانلانماسلىق، بەدىنى ئېغىرلىشىپ قالغاندەك ھېس قىلىش، ئىچى سىقىلىش، گۇناھلىق سۆزلەر، شەھۋانىي پاراڭلار بولسا ئىچكى دۇنياسىدىن خۇشاللىق تۇيغۇلىرى قايناپ كېتىش، تەنلىرى ھۇزۇرلىنىپ، ھاياجانلىنىپ كېتىش، نازلىنىپ تۇرالماسلىق، يالغان ئىشلاردا ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن قەسەم قىلىش، قىلغان گۇناھلىرىدىن پەخىرلىنىش، كىشىلەرنىڭ يۈز ئابرۇيى، مال مۈلۈك، بالچاقلىرىغا خىيانەت قىلىش، يامان غەرەزدە بولۇش، باشقىلارنىڭ تىل ئازارىدىن قورقۇپ نامازنى كېچىكتۈرۈپ ئوقۇش، نامازنى زىيادە تېزلىك بىلەن كەم. كۆتە ئوقۇش، توخۇ دان چوقۇغاندەك سەجدە قىلىش، نامازنىڭ قىيام، رۇكۇ، سەجدە قاتارلىق بۆلەكلىرىنى قورقۇش تۇيغۇسىدا تۇرۇپ ئىخلاس. ئەستايىدىللىق بىلەن ئوقۇماسلىق، زاكات بەرگەندە چىن دىلىدىن سۆيۈنمەسلىك، قىلغان ساخاۋىتىدىن خۇشاللىق ھېس قىلماسلىق، قۇدرىتى بار تۇرۇپ ھەج قىلماسلىق، قول ئىلكىدە بار تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ ھەققىنى قايتۇرماسلىق، گۇناھ بولىدىغان ئىشلارنى قىلىشنى داۋاملىق ئويلاپ تۇرۇش، باشقىلارنى كۆزىگە ئىلماسلىق، ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش خاھىشىدىن ئۆزىنى تارتماسلىق، ئۇرۇق. تۇققانلارغا يار. يۆلەك بولماسلىق، كەمبەغەل، نامراتلارغا، يېتىم ئوغۇل، تۇل ئاياللارغا ئىچ ئاغرىتماسلىق، ئۇلارنىڭ بېشىنى سىلىماسلىق، ياردەم بەرمەسلىك، ئۇلارغا ئازار بېرىش، رەنجىتىش، قوپاللىق بىلەن مۇئامىلە قىلىش، ئۆزىنىڭ شارائىتى يار بەرمىگەن ئەھۋالدا باشقا پۇلدارلارنى ئايەت ۋە ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنىنى يەتكۈزۈپ تۇرۇپ رىغبەتلەندۈرمەسلىك، قولۇم. قوشنىلار ئارا ئۆي سايمانلىرىنى ئارىيەت بەرمەسلىك (قۇلقا بەرمەسلىك)، ئۆزىنىڭ گۇناھ ۋە كەمچىلىكلىرىنى ئۇنتۇپ قېلىش، باشقىلارنىڭ گۇناھ ۋە كەمچىلىكلىرىنى ئېچىپ يۈرۈش. يۇقارقى ئىشلار كىشىنى قەبرە ئازابىغا دۇچار قىلىدىغان قىلمىشلاردۇر. كىشىنىڭ گۇناھى قانچە كۆپ بولسا، قەبرىدە تارتىدىغان ئازاب شۇنچە كۆپ بولىدۇ، قىلغان گۇناھى قانچە ئاز بولسا، قەبرىدە تارتىدىغان ئازاب شۇنچە ئاز بولىدۇ. يۇقارقىلارنىڭ ئىچىدە بىر قىسىم گۇناھلار كىچىك، يەنە بىر قىسىملىرى چوڭ گۇناھلاردۇر. چوڭ گۇناھلاردىن قول ئۈزۈپ تەۋبە قىلسا، ئۇ كىچىك گۇناھقا ئۆزگىرىدۇ ياكى يوقۇلىدۇ. كىچىك گۇناھنى «قانچىلىكتى؟» دەپ قاراپ داۋاملاشتۇرسا ئۇ چوڭ گۇناھقا ئايلىنىدۇ، ھەقىقەتەن كۆزگە ئىلماسلىق، مەنسىتمەسلىك نەزىرى بىلەن قىلسا، كىشىنىڭ ئىمانىنى يوقىتىدۇ. كىشى گۇناھ قىلىش بىلەن دىنىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ، ئەمما گۇناھنى يەڭگىل ساناش بىلەن كاپىر بولۇپ كېتىدۇ.

قەبرىستاننىڭ ئادەتتىكى كۆز بىلەن كۆرۈنۈشى تۇپراق بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ماھىيىتى پۇشايمان ۋە ئازاب بىلەن تولغان بولىدۇ. قەبرىنىڭ سىرتقى كۆرۈنۈشى چىرايلىق تاشلار بىلەن ياسالغان بولىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئىچكى ماھىيىتىنى دەھشەت ۋە قورقۇنچى قاپلىغان بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىچىدە ھەسرەت ۋە نادامەتلەر قازان قايىنىغاندەك قايىنايدۇ. بۇنداق بولۇشى پەقەت خىيالى تۇيغۇلا بولماستىن بەلكى ھەقىقەتەن ئەمەلىيەتتە يۈز بېرىدىغان مۇقەررەر ئىشدۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ كۈچلۈك ئارزۇ تىلەكلىرى بىلەن ئۇنىڭ ئەمەلگە ئېشىش ئوتتۇرىسىدا ئۆلۈمدىن

ئىبارەت ئىنتايىن مۇستەھكەم بولغان بىر توساق پەيدا بولغان بولىدۇ. ئۆلۈم يۈز بېرىشى بىلەن تەڭ ئىنسان دۇنيانىڭ ھاياتلىقىدىكى ئىختىيارى ھەرىكەتتىن مەھرۇم قالغان بولىدۇ.

## قەبرە ئازابىدىن قۇتۇلۇشنىڭ چارىسى

كىشىنى قەبرىنىڭ ئازابىدىن ساقلايدىغان ۋە ئۇنىڭدىن قۇتقۇزىدىغان چارە تەدبىرلەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ ياخشى تەدبىر شۇكى، كىشى ھەر كۈنى ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ئاللاھقا چىن دىلى بىلەن يۈزلىنىپ ئولتۇرۇپ، ئەستايىدىللىق بىلەن ئۆزىنىڭ بىر كۈنلۈك ئىشىنى ھېساپلاپ باقسۇن. بۇ بىر كۈندە قانچىلىك يامانلىق، گۇناھلارنى قىلىپتۇ، قانچىلىق ياخشىلىق- ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلىپتۇ، ئۆزىنى تەكشۈرۈپ كۆرگەندىن كېيىن قىلغان گۇناھلىرىغا دەرھال تەۋبە نەسۇھ (تولۇق ئەستايىدىللىق بىلەن ئاللاھقا يىغلاپ تۇرۇپ تەۋبە قىلىش) قىلغاندىن كېيىن ئاندىن ئۇخلىسۇن. ئەتىدىن باشلاپ قەتئى گۇناھ قىلمايمەن، دەپ قەتئى ئىرادە باغلىسۇن. ئەگەر ئۇ كىشىگە شۇ كېچىدە قازا يېتىپ ئۆلۈپ قالسا، تەۋبە بىلەن ئالەمدىن كەتكەن بولىدۇ. ئەگەر ساق ئويغىنالىسا، قىلغان تەۋبىسى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ بەرگەن ئىلتىپاتلىرىغا ئىرىشكەنلىكىدىن كۆڭلى خۇش بولۇپ قالىدۇ. شۇ ئارقىلىق ئېتىقادى تېخىمۇ كۈچىيىدۇ، ئاللاھقا تېخىمۇ بەك يۈزلىنىدۇ. كۈنسىرى دىلى سۈزۈلۈپ، كۆڭلى ئاقىرىپ، كۈندىن - كۈنگە ياخشى ئىشلارنى قىلغۇسى كېلىپ تۇرىدىغان بولۇپ قالىدۇ، شۇ ئارقىلىق نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى قىلىۋېلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولىدۇ. كىشىگە مۇنداق ئويقۇدىن ياخشىراق ئويقۇ بولماس؟ كىشى ئۆزىنى كۈندۈلۈك تەكشۈرۈشتىن ئۆتكۈزۈپ بولغاندىن كېيىن قاتتىق ئويقۇ تۇتقۇچە بولغان ئارىلىقتا ئاللاھنى زىكرى قىلسا، سۈننەت، نەپلى ئىبادەتلەرنى قىلسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە تەۋپىق بېرىدۇ. ئۇنىڭغا ياخشى ئادەم، ياخشى ئىشلارنى ئۇدۇللاپ بېرىدۇ، شۇنداق ئىشلار ئۇنىڭغا ئۇدۇل كېلىپلا تۇرىدىغان بولۇپ قالىدۇ.

ئۆزىنى كۈندۈلۈك تەكشۈرۈپ تۇرۇش، كۈندۈلۈك تەۋبە قىلىش، كۈندۈلۈك ئاللاھنى زىكرى قىلىشتىن ئىبارەت بۇ ئۈچ ھەرىكەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسىدۇر. تەۋپىق ھىدايەتكە ئېرىشىش پەقەت ئاللاھنىڭ كۈچ- قۇدرىتىنىڭ تەسىرى بىلەنلا ئەمەلگە ئاشىدۇ. بۇ ھەرىكەت كىشىنى ئەمەل ئىبادەت قىلىشقا ئۈندەيدۇ، كىشى ئىبادەت قىلغاندا ئۇنىڭدا ئىبادەتكە ئىنتىلىش قىزغىنلىقى، ئىبادەتتىن ھۇزۇرلىنىپ كۆڭلى سۆيۈنۈش تۇيغۇسى پەيدا بولىدۇ. بۇ ھەرگىزمۇ كىشىلىك ئىختىيارى ھەرىكەتلا بولۇپ قالماستىن بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ ئىنئامى بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ.

قەبرىنىڭ ئازابى ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بۇنىڭ بىر تۈرى ئەۋۋەلقى سۈر چېلىنغۇچە توختىماي داۋاملىشىدۇ، بىرىنچى سۈر بىلەن ئىككىنچى سۈرنىڭ ئارىلىقىدا ئازاب كاپىرلاردىن باشقىلارغا يېنىك بولىدۇ. بۇنداق كۈپرى ئۆلۈمدىن ئاللاھ ھەممىمىزگە پاناھ بەرسۇن. يەنە بىر خىلى قەبرە ئىچىدە بىر مەزگىل ئازاب بولۇپ كېيىن توختاپ قالىدۇ. بۇنداق ئازاب ئىمان بىلەن ئالەمدىن كەتكەن كىشىلەرگە خاسدۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى يەڭگىللراق بولىدۇ. گۇناھنىڭ مىقدارىچە ئازاب بولغاندىن كېيىن ياكى تىرىكلارنىڭ دۇئاسى ۋە ئۇلار مېيىتنىڭ ھەققىدە قىلغان سەدىقات، ئىستىغفار، ھەج تاۋاپ قىلىش، قۇرئان ئوقۇتۇپ ساۋابىنى ئاتاش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا خەيرلىك ئىشلار تۈپەيلىدىن ئازاب يەڭگىللەيدۇ ياكى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ. بۇ

خۇددى بۇ دۇنيادا بىرەر قىيىنچىلىققا ئۇچراپ ئامالسىز قالغان ئادەمنى ھەر خىل يوللار بىلەن خاپىلىقتىن قۇتقۇزىۋالغانغا ئوخشايدۇ. ئاخىرەتتە ئالالاھنىڭ ئىزنى بىلەن بىرەر كىشىنىڭ شاپائىتى ئارقىلىق ئازاب يەڭگىللەيدۇ ياكى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

## روھلارنىڭ بەرزەخى ئالەمدىكى ئورنى ۋە ئاقىۋىتى

روھنىڭ ئالەمى بەرزەختە تۇرىدىغان جايلىرىنىڭ پەرقى چوڭ بولۇپ، بەزى ئۇلۇقلارنىڭ روھى پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرى تۇرىدىغان ئەئلائى ئىللىيىن دېگەن يۇقىرى مەرتىۋىلىك جايدا بولىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ جانلىرى جەننەتلەرنىڭ ئەڭ يوقىرى تەبىقلىرىدە نېمەتلىنىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرى تۇرىدىغان ئەئلائى ئىللىيىنلەر ئوتتۇرىسىدىمۇ كۆپ پەرق بولىدۇ. بەزى پەيغەمبەرلەرنىڭ دەرىجىسى يۇقىرى، بەزىلىرىنىڭ ئوتتۇرىھال، بەزىلىرىنىڭ دەرىجىسى ئەئلائى ئىللىيىننىڭ تۆۋەن دىرىجىسىدە تۇرىدۇ. شەھىدلاردىن بەزىلىرىنىڭ جانلىرى جەننەتلەردە ئەركىن ئۇچۇپ يۈرىدۇ، بەزىلىرىنىڭ جانلىرى ـ ئۇلاردا باشقىلارنىڭ قەرزى ياكى ئامانىتى بولۇپ، ئۇنى ئادا قىلمىغانلىقلىرى سەۋەبلىك ـ جەننەتنىڭ ئىشىكى ئالدىدا توختىلىپ تۇرىدۇ. تەقۋا ياخشى زاتلارنىڭ جانلىرى جەننەتلەردە خۇشپۇراقلار ئارىسىدا ھۇزۇرلىنىدۇ. ئادەتتىكى مۇسۇلمان كىشلەرنىڭ جانلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئەمەللىرىگە لايىق جەننەتتىن ئورۇن ئالىدۇ. مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرگەن ۋەقەلەر شۇنى چۈشەندۈرىدۇ. بۇ روھلار يېشىل، كۆك ئۇچارلىقلارنىڭ ئىچىدە بولىدۇ، بۇ جانۋارلار جەننەتنىڭ خاھلىغان يەرلىرىدە ئۇچۇپ يۈرىيدۇ. ئۇلار يۇقىرى مەرتىۋە، ئىززەت ـ ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغانلىقتىن جەننەت ئارا سەيرى قىلىپ يۈرەلەيدۇ. بەزىلەرنىڭ تۇرىدىغان جايى جەننەتنىڭ دەرۋازىسى ئالدىدىكى كۆك گۈمبەزنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا جەننەتتىن رىزىقلەر كېلىپ تۇرىدۇ. ئالالاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلغۇچىلار، شۇھەدائىلار، ۋە سالىھلاردىن باشقا ئۆمرىنى ئاخىرەت ئىشلىرىدىن بىخەۋەر، بىخۇتلۇقتا، گۇناھ بىلەن ئۆتكۈزگەن، ئىلىم ۋە مەئرىفەتۇللاھ ھاسىل قىلىشنىڭ پايدىسىدىن قۇرۇق قالغان، تائەت ۋە ئىبادەت قىلمىغان، شەھۋانىي ئارزۇ، تەن ھەۋەسلىرىگە بېرىلىپ كەتكەن، شەيتاننىڭ قىزىقتۇرۇشلىرىغا ئەگىشىپ كەتكەن، ئۆمرى تەۋبە ئىستىغفارسىز ئۆتكەن گۇناھكار مۇسۇلمانلارنىڭ روھى يەردە توسۇلۇپ قالىدۇ. ئەبرارلار (قىلغان ياخشىلىقلىرى قان ـ قېنىغا، ۋۇجۇدىغا سىڭىپ كەتكەن مۇئمىنلار) نىڭ روھى چىققان ئۇستۇن ئالەمى ئەمرىگە چىقالمايدۇ. غەيرى دىندىكىلەرنىڭ روھى يەتتە قاتلام زېمىننىڭ ئاستىدىكى سىججىيىن دېگەن يەرگە توشۇپ كېتىدۇ. بۇ يەردە ئۇلارنىڭ روھى نامە ئەئمالىنىڭ يامانلىقىنى بىلدۈرىدىغان نىشانە ـ بەلگىلەر بىلەن قوشۇپ ساقلىنىدۇ. ئەمما سالىھلار، ئەبرارلار دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ۋاقتىنى زايا قىلماستىن ئالالاھنى رازى قىلىش مەقسىتىدە شەرىئەتنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەگىشىپ ياخشى ئىش، تائەت، ئىبادەت قىلىش بىلەن ئۆمرىنى ئۆتكۈزگەنلەرنىڭ روھى مەلەئىل ئەئلا (يۇقىرى قاتلام)غا لايىقلاشقان پاكىزە ھالەتتە تۇرغانلىقتىن بۇ مۇقەددەس روھلار تەندىن چىقىپ كەتكەن ھامان قەپەستىن قاچقان قۇشتەك مەلەئىل ئەئلا (يۇقىرى قاتلام)غا ئۇچۇپ كېتىدۇ. مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكارلارنىڭ جانلىرى زېمىندىن كۆتىرىلمىگەن ھالىتى بىلەن قالىدۇ. كۇففارلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ جانلىرى دۇزاخنىڭ ئەڭ ئاستىن قېتىدىكى ھەدى ئىنتايىن سىسىق بولغان قان

ۋە يىرىك دېڭىزىغا غەرق بولىدۇ.

بۇدۇنيادا ئېتىقادلىق ياشاپ، ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلىپ، تائەت ئىبادەتلەرنى قولىدىن بېرىپ قويمىغان ھەقىقىي بەختلىك كىشىلەرنىڭ بەختى ئالەمى بەرزەختە ۋە قىيامەت كۈنىدە، مەھشەرگاھ مەيدانىدا ئۆزى بىلەن بىللە بولىدۇ. سەئىدلەرنىڭ روھى سەئىدلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. شەقىلەرنىڭ روھى شەقىلەر بار يەرگە بارىدۇ. مەسىلەن: ھەر قانداق بىر ئۇچار قۇش ئۆز جىنسى بىلەن بىللە ئۇچىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش ئالەمى بەرزەختە زىنا قىلغۇچىلارنىڭ روھى زىناخورلار بىلەن بىللە تۇرىدۇ. بۇلار ئوت كۆيۈپ تۇرغان تونۇر ئىچىدە قېينىلىپ ئۆتىدۇ. بەزى روھلار قان يىرىڭ ئاقىدىغان دەريادا يۈرۈپ، تاشنى يېمەكلىك ئورنىدا يەپ قېينىلىدۇ. سائادەتمەن كىشىلەرنىڭ روھلىرى ئەئلائى ئىللىيىندىن ئىبارەت يۇقىرى ئورۇندا بولىدۇ. بەختسىز بەندىلەرنىڭ روھى تۆۋەن ئورۇندىن يۇقىرىغا كۆتۈرۈلەلمەيدۇ. مانا بۇلارنى چوڭقۇر ئويلىساق ھەدىس ۋە ساھابىلەرنىڭ قاراشلىرى بىزنىڭ روھلار ھەققىدىكى چۈشەنچىمىزنىڭ ئاساسى ئىكەنلىكى ئېنىق بولىدۇ. بۇ يەردىكى مۇھىم مەسىلە، روھنىڭ نېمىلىكىنى بىلىش ۋە ئۇنىڭ خاراكتېرى ۋە ئۇنىڭ ئىچكى ھالىتىنى چۈشۈنۈشتىن ئىبارەت. تېخىمۇ چۈشۈنۈشلۈك قىلىپ ئېيتساق: روھنىڭ خۇسۇسىيىتى بىلەن تەنىنىڭ خۇسۇسىيىتى بىر- بىرىگە قارمۇ- قارشى بولىدۇ. روھ جەننەتتە تۇرىدۇ لېكىن قەبرىدىن ئىبارەت زېمىندىكى تەن بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ئۈزۈل- كېسىل ئۈزۈۋەتمەستىن ئىنتايىن سۇس بولغان بىرخىل ئالاقە ھالىتىنى ساقلاپ قالىدۇ. ئۇنىڭ يۇقىرىغا ئۆرلەش ۋە پەسكە چۈشۈش ھەرىكىتى قوياش نۇرىنىڭ تېزلىكىدەك ئىنتايىن تېز بولىدۇ. دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ئېتىقادلىق ياشىغان، تائەت ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولغان، ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلغان كىشىلەرنىڭ روھلىرى يەنى ئالى دەرىجىلىك روھلار بۇ چاغدا ئەركىن ھەرىكەت قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدۇ. ئۇ ئالەمىل ئەمرى ۋە مەلەئىل ئەئلاغا چىقالايدۇ. چۈنكى روھ ئالەمىل ئەمرى ۋە مەلەئىل ئەئلادىكى تۇرلەرگە تەۋەدۇر. ئەمما ھەرقانداق روھ بۇ خىل خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولالمايدۇ. دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ئېتىقادتىن ئايرىلىپ قالغان، بۇزۇقچىلىق ۋە ناچار ئەخلاقتا بېرىلىپ كەتكەن، يامانلىقلارنى كۆپ قىلغان ناچار خۇسۇسىيەتلىك روھلار قامىلىپ، ھەرىكەتسىزلىككە بەنت بولىدۇ. ئۇلار يەتتە قات زېمىن ئاستىغا قامىلىپ شەيتانلار بىلەن بىللە ئازابلىنىدۇ. ئۇلار تارتىدىغان ئازاب كۈندىن- كۈنگە كۈچىيىپ بارىدۇ. روھ تەندىن ئايرىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا كېسەللىك، ئاغرىق، خاپىلىق، غەم قايغۇ، خۇشاللىق، ساغلاملىق، لەززەتلىنىش، ھۇزۇرلىنىش، راھەتلىنىش قاتارلىك روھىي كەيپىياتلارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىشى دۇنيادىكى ھاياتلىق ۋاقىدىكىگە قارىغاندا كۈچلۈكرەك بولىدۇ. بۇ چاغدا روھنىڭ تەن ئىچىدىكى ھالىتى تۆرەلمىنىڭ بالىياتقۇ ئىچىدىكى ھالىتىگە ئوخشىسا، تەندىن ئايرىلغاندىن كېيىنكى ھالىتى بوۋاق ئانىنىڭ قورسىقىدىن يېڭىلا تۇغۇلغاندىكى ھالىتىگە ئىنتايىن بەك ئوخشايدۇ. بۇ ئوخشاشلىق روھنىڭ كېڭىيىش ۋە تارىيىش، يورۇق- قاراڭغۇلۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ مەزمۇنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. يەنى ئالەمى بەرزەخنىڭ كەڭ - تارلىقىنى ئانىنىڭ بالىياتقۇسىغا ئوخشىتىشقا بولىدۇكى تەنگە نىسبەتەن بالىياتقۇنىڭ ئىچى ئىنتايىن تار ۋە قاراڭغۇ بولىدۇ، تۇغۇلغاندىن كېيىن تەن يورۇق ۋە كەڭ ئالەمگە چىققانلىقىنى ھېس قىلىدۇ. روھنىڭ سېزىمى بولسا ئۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. بالىياتقۇدا تەنگە كىرىپ ئانىنىڭ قورسىقىدىن چىققاندىن كېيىن

ئۇ تەن ئىچىگە بىكىنىپ، قاراڭغۇ زۇلمەت ۋە تارچىلىقتا ئىنتايىن سىقىلىشقا ئۇچرايدۇ. تەننىڭ ئۆمرى ئاخىرلىشىپ، روھ تەندىن ئايرىلغاندىن كېيىن ئۇ مەڭگۈ يورۇقلۇق ۋە ئەركىنلىككە ئېرىشىدۇ. لېكىن ئەڭ مۇھىم مەسىلە، روھنىڭ بۇچاغدا ئالەمى بەرزەختە يورۇقلۇقتا، ئەركىنلىككە ئېرىشەلىشى، راھەتكە ئىگە بولۇشى ياكى زۇلمەتكە، ئازابقا قامىلىپ مەڭگۈ بىكىنىپ قاراڭغۇ، تارچىلىقتا مەھكۇم بولۇشى، تەننىڭ بۇ دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا قىلغان ئىش ھەرىكەتلىرىنىڭ نەتىجىسى بىلەن باغلىق ھالدا بەلگىلىنىدۇ.

6116/3661 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((إنه لما أصيب إخوانكم بأحدٍ جعل الله أرواحهم في جوف طير خضر، ترد أنهار الجنة تأكل من ثمارها، وتأوي إلى قناديل من ذهبٍ معلقةٍ في ظل العرش، فلما وجدوا طيب مأكلهم ومشربهم ومقيلهم قالوا: من يبلغ إخواننا عنا أننا أحياءٌ في الجنة؛ لئلا يزهدوا في الجنة، ولا ينكلوا عند الحرب. فقال الله تعالى: أنا أبلغهم عنكم فأنزل الله ﴿وَلا تَحْسَبَنَّ الَّذِينَ قُتِلُوا فِي سَبِيلِ الله أَمْوَاتاً بَلْ أَحْيَاءٌ﴾ ﴿آل عمران: 169﴾ إلى آخر الآيات))* أبو داود (2520)

6116/3661 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا ئۇھۇد ئۇرۇشىدا شەھىد بولغان قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ جانلىرىنى يېشىل قۇشلارنىڭ پوكانلىرىغا ئورۇنلاشتۇردى. بۇ قۇشلار جەننەت ئۈستەڭلىرىنىڭ بويىغا بېرىپ، جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن يېدى. كېيىن ئەرشنىڭ سايىسىگە ئېسىلغان ئالتۇن قونداقلاردىن جاي تۇتتى. ئۇ شەھىدلەر ئەڭ مېزىلىك يېمەكلىكلەرنى يەپ، ئەڭ تاتلىق ئىچىملىكلەرنى ئىچىپ، ئەڭ گۈزەل جايلاردا دەم ئالغاندىن كېيىن: "بىزنىڭ جەننەتتە تىرىك ئىكەنلىكىمىزنى، رىزىقلاندۇرۇلۇپ تۇرىۋاتقانلىقىمىزنى بىزدىن كېيىنكى قېرىنداشلىرىمىزغا كىم يەتكۈزىدۇ؟ كاشكى، ئۇلار بۇنى بىلسە ئىدى، جىھادتىن قاچماس، ئۇرۇشتىن چېكىنمەس ئىدى" دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، الله تائالا: "بۇنى سىلەرنىڭ نامىڭلاردىن مەن يەتكۈزەي" دېدى ۋە: {اللەنىڭ يولىدا شەھىد بولغانلارنى ئۆلۈك دەپ گۇمان قىلمىغىن، بەلكى ئۇلار تىرىك بولۇپ، اللەنىڭ دەرگاھىدىكى رىزىقتىن بەھرىمەن قىلىنىدۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرىدىن ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىدۇ)} (سۈرە ئال ئىمران، 169 ـ ئايەت)دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2520)

## روھلار دۇئاغا مۇھتاج

ھايات ئادەملەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ھەققىدە قىلغان دۇئا ۋە ياخشى ئىشلىرىنىڭ ئۆلۈپ كەتكەنلەرگە پايدىسى بولامدۇ؟

ھايات ئادەملەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ھەققىدە قىلغان دۇئا ۋە ياخشى ئىشلىرىنىڭ ئۇلارغا پايدىسى يېتىدۇ. بۇ ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ئەقىمدىكى ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ئىچىدىكى تەپسىرشۇناس ۋە ھەدىسشۇناسلارنىڭ ئورتاق قارىشىدۇر. ئۆلۈپ كەتكەن ئادەم ھايات ۋاقتىدا شەخسەن ئۆزى ياكى بۇ كىشى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئەۋلادلىرى، يېقىن ـ

يورۇقلىرى تەرىپىدىن بۇ كىشىنىڭ نامىدا مەسجىد، مەدرىسە- مەكتەب سېلىش، كۆل، قۇدۇق قېزىش، ئېرىق، ئۆستەڭ چېپىش، يول، كۆۋرۈك ياساش، يېتىملار، ئىگە- چاقىسىز قېرىسال كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىدىن خەۋەر ئېلىش ئورنى قۇرۇش، قۇرئان، كىتاب باستۇرۇپ نەشرى قىلدۇرۇش قاتارلىق ئىشلارنى ياكى شۇ ئىشلارنىڭ بىرەسىنى قىلىپ ئومۇمنىڭ پايدىسى ئۈچۈن ھەقسىز يولغا قويۇشى ھايات كىشىلەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ گۇناھىنىڭ مەغفىرەتلىكىنى تىلەپ دۇئا قىلىشى، ئۇنىڭ نامىدا ھەج قىلىشى، سەدىقات بېرىشى، روزا تۇتۇش، ناماز ئوقۇش، قۇرئان ئوقۇش- ئوقۇتۇش قاتارلىق ساۋابلىق ئىشلارنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرگە پايدىسى بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەققىدە دۇئا قىلىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدۇر.

4973/2979 ـ سَعْدُ بْنُ عُبَادَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قلت: يَا رَسُولَ الله إِنَّ أمي مَاتَتْ فَأَيُّ الصَّدَقَةِ أَفْضَلُ؟ قَالَ: ((الْمَاءُ)) فَحَفَرَ بِئْرًا، وَقَالَ: هَذِهِ لأُمِّ سَعْدٍ* أبو داود (1681) النسائي 254/6 ابن ماجة (3648)

4973/2979 ـ سەئد ئىبنى ئۇبادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئانام ۋاپات بولۇپ كەتتى. قايسى تۈردىكى سەدىقە ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن بىر قۇدۇق كولاپ، ئانام ئۇممۇ سەئدنىڭ نامىغا ئاتىۋەتتىم. (ئەبۇ داۋۇد: 1681)

3613/2166 ـ وعنه: أَتَى رَجُلٌ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَقَالَ: إِنَّ أُخْتِي نَذَرَتْ أَنْ تَحُجَّ، وَإِنَّهَا مَاتَتْ، فَقَالَ: ((لَوْ كَانَ عَلَيْهَا دَيْنٌ كُنْتَ قَاضِيَهُ؟)) قَالَ: نَعَمْ، قَالَ: ((فَاقْضِ الله فَهُوَ أَحَقُّ بِالْقَضَاءِ))* البخاري (6699)

3613/2166 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: مېنىڭ بىر ھەمشىرەم ھەج قىلىشقا ۋەدە قىلغانىدى، لېكىن ھەج قىلالماي ئۆلۈپ كەتتى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر ئۇنىڭ ئۈستىدە قەرزى بولغان بولسا، سەن ئۇنى ئادا قىلامتىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇ ئادەم: ئادا قىلاتتىم، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، ھەمشىرەڭنىڭ الله تائالاغا بولغان قەرزىنى ئادا قىلغىن، چۈنكى ئۇنىڭ قەرزى ئادا قىلىنىشقا ئەڭ ھەقلىقتۇر، دېدى. (بۇخارى: 6699)

4764/2857 ـ سَمُرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : خَطَبَنَا النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يومًا فَقَالَ: هَاهُنَا أَحَدٌ مِنْ بَنِي فُلانٍ فَلَمْ يُجِبْهُ أَحَدٌ، ثُمَّ قَالَ: هَاهُنَا أَحَدٌ مِنْ بَنِي فُلانٍ، ففي الثالثة قَامَ رَجُلٌ، فَقَالَ: أَنَا يَا رَسُولَ اللهِ، فَقَالَ: مَا مَنَعَكَ أَنْ تُجِيبَنِي فِي الْمَرَّتَيْنِ الأُولَيَيْنِ ؟إِنِّي لَمْ أُنَوِّهْ بِكُمْ إِلاَّ خَيْرًا إِنَّ صَاحِبَكُمْ يريد رجلا منهم مات مَأْسُورٌ بِدَيْنِهِ فَلَقَدْ رَأَيْتُهُ أَدَّى عَنْهُ حَتَّى مَا يطلبه أحد بشيء* أبو داود (3341)، النسائي 315/7

4764/2857 - سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە خۇتبە سۆزلەپ بېرىۋېتىپ: ئاراڭلاردا پالانى جەمەتتىن بىرى بارمۇ ؟ دەپ سورىدى. بىراق ھېچكىم جاۋاب بەرمىدى. ئۇ ئاراڭلاردا پالانى جەمەتتىن بىرى بارمۇ؟ دېدى. يەنە ھېچكىم جاۋاب بەرمىدى. ئۇ ئاراڭلاردا پالانى جەمەتتىن بىرى بارمۇ؟ دېگەنىدى، بىر ئادەم ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن بار، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئالدىنقى ئىككى قېتىمدا نېمىشقا جاۋاب بەرمىدىڭ؟ مەن سىلەرگە پەقەت ياخشىلىقنىلا تەۋسىيە قىلىمەن ئەمەسمۇ؟ (ھازىر دەپنە قىلىنغان) قېرىندىشىڭلار قەرزى سەۋەبىدىن (جەننەتكە كىرىشتىن) توسۇلۇپ قاپتۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ھېلىقى ئادەمنىڭ مېيىتىنىڭ قەرزىنى ئۆتىگەنلىكىنى كۆردۇم، ئاخىرىدا قەرز تەلەپ قىلىدىغان بىرمۇ ئادەم قالمىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3341)

## روھنىڭ تەندىكى ھالىتى

تەھقىقلىغان ئالىملار: روھ - كۆرۈنۈپ تۇرغان بۇ تەندىن ئايرىم بىر شەيئى بولۇپ، يۇقىرى ئالەمگە تەۋە بولغان نۇرلۇق خۇسۇسىيەتكە ئىگىدۇر. ئۆزى يەڭگىل، ھاياتى كۈچكە ۋە ھەرىكەت ئىقتىدارىغا ئىگە. ئۇ بەدەننىڭ بارلىق بۆلەكلىرىدە ھەرىكەت قىلىپ تۇرىدۇ. بۇ خۇددى گۈلنىڭ تۈۋىگە قۇيۇلغان سۇ گۈلنىڭ ھەممە يېرىگە تارقىغانغا ئوخشايدۇ. زەيتۇننىڭ مېيى ئەسلىدە زەيتۇننىڭ ھەممە يېرىدە تارقاق ھالەتتە مەۋجۇت بولغانغا ئوخشىتىشقا بولىدۇ. ئوت يېقىلغۇنىڭ ھەممە يېرىگە تارقىغانغا ئوخشايدۇ. تەننىڭ بارلىق بۆلەك- ئەزالىرى مەلۇم ۋاقىتلاردا روھنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە. روھ تەنگە يېپىشىپ تۇرىدۇ. بىلىش ۋە ھەرىكەتكە ئىگە بولۇش ئىقتىدارىنى روھ تەنگە بېرىپ تۇرىدۇ. تەننىڭ مەلۇم بۆلىكىدە بۇزۇلۇش يۈز بېرىپ، بۇزۇق خىلىتلار ئۈستۈنلۈكنى ئىگەللەش بىلەن تەن روھنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلىش ئىمكانىيىتى تاپالمىسا، بۇ چاغدا روھ تەندىن چىقىپ روھلار ئالەمگە كېتىدۇ. تەن بۆلەكلىرىنىڭ ساغلام تۇرۇشى، ئۇنىڭدا ئۆزگىرىشلەرنىڭ يۈز بېرىشى، روھنىڭ بەدەندە تۇرۇشى ياكى تەندىن چىقىپ كېتىشى چوڭ مەنادىن ئېيتقاندا پەرۋەردىگارنىڭ خاھىشىغا ۋە ئۇ تەقدىر قىلغان ئەجەلگە باغلىق بولىدۇ. بۇ قاراش قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەر ئارقىلىق دەلىللەنگەن بولۇپ، ئەقلى ۋە نەقلى بولغان، بىرلىككە كەلگەن دەلىل ئاساسىغا ئىگە.

# سەككىزىنچى باپ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش

## قىيامەت ۋە ئۇ كۈندىكى ئىشلار

قىيامەت كۈنى - بۇ دۇنيا ھاياتى پۈتۈنلەي ئاخىرلىشىپ، ئاللاھتىن باشقا ھەممە پانىي بولغاندىن كېيىن، ئاخىرەت ئىسمىلىك يېڭى بىر ھاياتنىڭ باشلىنىشى دېمەكتۇر. قىيامەت كۈنى قۇرئان كەرىمدە «ھېساب كۈنى»، «دىن كۈنى»، «ئاخىرەت كۈنى» ۋە «مۇكاپات - جازا كۈنى» دېگەن ھەرخىل ئىسىملار بىلەن نۇرغۇن ئورۇندا بايان قىلىنىپ كەلمەكتە.

ھاياتلىق گويا ئېقىنغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدا ئەجىلى پۈتكەنلەر ئۆلۈمگە يۈز تۇتسا، يەنە نۇرغۇن يېڭى جانلار ھاياتقا كۆز ئاچىدۇ. ھاياتلىق گويا مەۋج ئۇرۇپ تۇرغان دېڭىز دولقۇنلىرىغا

ئوخشايدۇ. بىر دولقۇن شاۋقۇن بىلەن دېڭىز قىرغىقىغا ئۇرۇلۇپ تۈگىگەندە، كەينىدىنلا يەنە بىر دولقۇن قىرغاققا ئۇرۇلىدۇ. ياشىرىپ تۇرغان ئوت-چۆپلەر قۇرۇپ قالغاندا، ئورنىغا يەنە ياپ-يېشىل كوكاتلار ئۈنۈپ چىقىدۇ. قۇياش زېمىننى ئىللىق نۇرى بىلەن پەپىلەيدۇ. ئەمما بۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ نىھايىتى، ئاياقلىشىش چېكى بولىدۇ. ھاياتلىق ھەرگىزمۇ ئۈزۈلمەس ئېقىن ئەمەس. شۇنداق بىر كۈندە كۈننىڭ نۇرى ئۆچىدۇ. يۇلتۇزلار تۆكۈلىدۇ. دەريا ــ بۇلاقلار ئېقىشتىن توختايدۇ. گۈللەر توزۇپ قۇرۇيدۇ. ھەممە نەرسە ھەتتا كائىناتمۇ گۇمران بولىدۇ. ئىنسانىنىڭ ئۆمرى چەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ ئاياقلىشىشى ئۆلۈم دەپ ئاتالغىنىدەك، دۇنيانىڭ ئۆمرىمۇ چەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ يوقىلىشى قىيامەت دەپ ئاتىلىدۇ.

قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ ئىنسانلارنى قايتا تىرىلدۈرگەندىن كېيىن ئۇلارنى ھېساب مەيدانىغا توپلايدۇ. ھېساب مەيدانىدا ھەر بىر ئىنسان ئۆزىنىڭ بۇ دۇنيادىكى ھاياتىدا قىلغان ياخشى ـ يامان بارلىق ئەمەللىرىدىن تەپسىلىي ھېساب بېرىدۇ. بۇ كۈندىكى ھېسابنى ئاللاھ ئۆزى بىۋاستە ئالىدۇ. ئاللاھ بۇ كۈندە زەررە چاغلىق ياخشىلىقى بولغان ئادەمگىمۇ شۇ ياخشىلىقنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرسىتىدۇ ۋە زەررە چاغلىق يامانلىقى بولغان ئادەمگىمۇ شۇ يامانلىقنىڭ جازاسىنى تېتىتىدۇ.

بۇ كۈندە ھېچكىمگە ئازراقمۇ زۇلۇم قىلىنمايدۇ. قىيامەت كۈنى ھەققىدە زىكىر قىلىنغان ئايەت ۋە ھەدىسلار ئىنتايىن كۆپتۇر، ئۇلارنىڭ ھەممىسى بۇ كۈننىڭ چۇقۇم بولىدىغانلىقىنى تەكىتلىمەكتە. ھازىرقى زامان ھەرساھە تەبىئىي پەن ئالىملىرىنىڭ تەتقىقات نەتىجىلىرىمۇ، دۇنيانىڭ بىر كۈنى پۈتۈنلەي تارمار بولۇپ، ھەممە يوق بولۇشى بىلەن ھاياتلىقنىڭ تۈگەيدىغانلىقىنى جاكارلىماقتا. قىيامەت كۈنىنىڭ بولىدىغانلىقى ئەقىل ۋە ئادالەتنىڭ بىردەك تەقەززاسىدۇر. ئاللاھ قىيامەتنىڭ بولىدىغانلىقى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ:

[زَعَمَ الَّذِينَ كَفَرُوا أَن لَّن يُبْعَثُوا قُلْ بَلَى وَرَبِّي لَتُبْعَثُنَّ ثُمَّ لَتُنَبَّؤُنَّ بِمَا عَمِلْتُمْ وَذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ (7)]

«كاپىرلار ھەرگىز تىرىلدۈرۈلمەيمىز دەپ گۇمان قىلىشتى، ئېيتقىنكى ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، پەرۋەردىگارىم بىلەن قەسەمكى، سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، ئاندىن سىلەرگە قىلمىشىڭلاردىن خەۋەر بېرىلىدۇ. بۇ ئاللاھقا ئاساندۇر» [تاغابۇن سۈرىسى 7 ـ ئايەت].

[لَا أُقْسِمُ بِيَوْمِ الْقِيَامَةِ (1) وَلَا أُقْسِمُ بِالنَّفْسِ اللَّوَّامَةِ (2) أَيَحْسَبُ الْإِنسَانُ أَلَّن نَجْمَعَ عِظَامَهُ (3) بَلَى قَادِرِينَ عَلَى أَن نُّسَوِّيَ بَنَانَهُ (4)]

«قىيامەت كۈنى بىلەن قەسەمكى، ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپس بىلەن قەسەمكى، (سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، چوقۇم سىلەردىن ھېساب ئېلىنىدۇ). ئىنسان (يەنى كاپىر) بىزنى ئۇنىڭ (چىرىپ تارقىلىپ كەتكەن) سۆڭەكلىرىنى تىرىلدۈرەلمەيدۇ دەپ گۇمان قىلامدۇ؟ ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇنىڭ سۆڭەكلىرىنى توپلايمىز)، ئۇنىڭ (ئەڭ ئىنچىكە، ئەڭ نازۇك بولغان) بارماقلىرىنى ئەسلىگە كەلتۈرەلەيمىز» [قىيامەت سۈرىسى 1 ـ 4 ـ ئايەتلەر].

مانا بۇ قۇرئاندىكى نەچچە يۈز ئايەتتە تەكرار-تەكرار زىكىر قىلىنغان، ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنى دەھشىتىدىن ئاگاھلاندۇرغان ھېساپ كۈنىدۇر. مانا بۇ مۆئمىنلەر ئازابىدىن پاناھ

تىلىگەن، گۇناھكارلار يىراق سانىغان ھەسرەت-نادامەت كۈنىدۇر. مانا بۇ ھەر ئادەم دۇنيادىكى ئەمەللىرىگە يارىشا مۇكاپات ياكى جازاغا ئېرىشىدىغان ھۆكۈم كۈنىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

فَإِذَا جَاءتِ الصَّاخَّةُ (33) يَوْمَ يَفِرُّ الْمَرْءُ مِنْ أَخِيهِ (34) وَأُمِّهِ وَأَبِيهِ (35) وَصَاحِبَتِهِ وَبَنِيهِ (36) لِكُلِّ امْرِئٍ مِّنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ (37) وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ مُّسْفِرَةٌ (38) ضَاحِكَةٌ مُّسْتَبْشِرَةٌ (39) وَوُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ عَلَيْهَا غَبَرَةٌ (40) تَرْهَقُهَا قَتَرَةٌ (41)

«(قىيامەتنىڭ) قۇلاقنى گاس قىلغۇدەك قاتتىق ئاۋازى كەلگەن چاغدا (ھەممە ئادەم ئۆز ھالى بىلەن بولۇپ قالىدۇ). ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە بالىلىرىدىن قاچىدۇ. ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ. ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال - خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ. يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ - توزان بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ». (سۈرە ئەبەسە 33-41-ئايەتلەر)

قىيامەت كۈنىگە ئىشىنىش ئاللاھقا مەلۇم بىر ۋاقىتتا جىمى جانلىقلار ئۆلۈپ، ھاياتى دۇنيانىڭ ئاخىرلىشىدىغانلىقى، ئاندىن ئاللاھنىڭ جىمى ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈپ ھېساپ ئۈچۈن ئۆز دەرگاھىغا يىغىدىغانلىقى، ھەربىر ئادەمنىڭ دۇنيادىكى ئەمەللىرىگە يارىشا دوزاخ ياكى جەننەتكە كىرىدىغانلىقىغا شەكسىز ئىشىنىشنى كۆرسىتىدۇ. مۆئمىنىنىڭ ئەقىدىسى ئۇنىڭسىز دۇرۇس بولمايدۇ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىش ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان. قۇرئاندا « ئەگەر سىلەر ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار ....» دىگەن ئىبارە خېلى كۆپ ئۇچرايدۇ. ئەمەللەردىن ھېساپ ئېلىنىدىغان شۇنداق بىر ئۇلۇغ كۈننىڭ بارلىقىغا بولغان ئىماننىڭ مۇسۇلماننىڭ ھاياتىدىكى ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشى ۋە جەمىيەتنىڭ مۇستەقىم- توغرا يولدا بولۇشىدىكى رولى تەڭداشسىز، شۇ سەۋەبلىك قۇرئان كەرىمدە قىيامەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىش ئەڭ مۇھىم تېما سۈپىتىدە نەچچە يۈزلىگەن ئايەتلەردە تەكرار ئېيتىلغان. سۈرە قىيامەت، سۈرە ھەشىر، سۈرە تەغابۇن، سۈرە ھاققە، سۈرە ۋاقىئە، سۈرە زەلزەلەگە ئوخشاش بىر قانچە سۈرىلەر قىيامەت كۈنىنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. بىر قىيامەت كۈنىنىڭ قۇرئاندا ئوخشاش بولمىغان 87 تۈرلۈك ئىسىم بىلەن ئاتىلىشى ۋە ھەربىر ئىسمىنىڭ ئۆزىگە خاس مەنا قاتلىمىغا ئىگە بولۇشىمۇ بۇ تېمىنىڭ ئەھمىيىتى ۋە سالمىقىنىڭ چوڭ ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر. ئىمام غەززالى بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈننى ئوخشىمىغان تۈرلۈك ئىسىملار بىلەن ئاتىغان. ئىسىملارنىڭ كۆپلىكىدىن مەقسەت ئىسىم تەكرارلاش ئەمەس، بەلكى ئىنساننى ئاگاھلاندۇرۇش، ئىنساننى ئوخشىمىغان ئىسىم ئاستىغا يوشۇرۇنغان ئوخشىمىغان مەنا ھەققىدە ئويلىنىشقا يېتەكلەشتۇر، چۈنكى بۇ ئىسىملارنىڭ ھەربىرى قىيامەت كۈنىنىڭ بىر سىرىنى، ھەر بىرى بىر سۈپىتىنى ئېچىپ بېرىدۇ.» ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَنُفِخَ فِي الصُّورِ فَصَعِقَ مَن فِي السَّمَاوَاتِ وَمَن فِي الْأَرْضِ إِلَّا مَن شَاء اللَّهُ ثُمَّ نُفِخَ فِيهِ أُخْرَى فَإِذَا هُم قِيَامٌ يَنظُرُونَ (68)

«سۇر چېلىنغاندا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئاللاھ تائالا خالىغاندىن باشقا مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ. ئاندىن سۇر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا ناگاھان ئۇلار تۇرۇپ (نېمىگە بۇيرۇلىدىغانلىقلىرىغا) قاراپ تۇرىدۇ». (سۈرە زۇمەر 68-ئايەت).

مانا بۇ ئايەتتىن مەلۇمكى، قىيامەت مۇنداق ئىككى چوڭ ھادىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بىرى زېمىندىكى جانلىقلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ، ھاياتلىق ۋە ئالەم ئاخىرلىشىدۇ. ئىككىنچىسى ئاللاھ تائالانىڭ ئىزنى بىلەن جىمى ئۆلۈكلەر تىرىلىپ، قەبرىلەردىن چىقىپ، مەھشەرگاھقا سوئال-سوراق ئۈچۈن ھازىر بولىدۇ، ئاخىرەت ھاياتى باشلىنىدۇ. بۇ ئىككى ھادىسىنىڭ باشلىنىشى ئىككى قېتىملىق سۇر بىلەن باغلانغان. قىيامەتنىڭ كىشىلەر بىخەۋەر تۇرغان ھالدا تۇيۇقسىز كېلىدىغانلىقى ۋە ئاز قالغانلىقى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن قانداقمۇ خاتىرجەم بولاي، ھالبۇكى سۇر چالغۇچى سۇرنى چېلىش ئۈچۈن ئاغزىغا ئالغان تۇرسا، ئۇ رۇخسەتنى كۈتىۋاتىدۇ. قاچانكى ئۇنى چېلىشقا بۇيرۇق قىلىنسا، ئۇنى چالىدۇ». گويا بۇ گەپ ساھابىلەرگە قاتتىق تەسىر قىلغاندەك ئىدى. رەسۇلۇللاھ: ئاللاھ تائالا بىزگە كۇپايە، ئاللاھ تائالا نىمە دېگەن ياخشى ئىگە دەڭلار» دېدى. (تىرمىزى رىۋايەت قىلغان)

ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەردىن مەلۇمكى، ئاللاھ ئىسرافىل ئىسىملىك پەرىشتىنى قىيامەتنىڭ سىگنالى بولغان سۇرنى چېلىشقا مەسئۇل قىلغان. بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنىش بىلەن كائىناتتا ناھايىتى چوڭ ئۆزگىرىشلەر يۈز بېرىدۇ. تەبىئەتنىڭ نورمال قانۇنىيىتى پۈتۈنلەي بۇزۇلۇپ، ئىنساننىڭ خىيالىغا كەلمىگەن دەھشەتلىك ھادىسىلەر ھەققىدە قۇرئاندا قەلبلەرنى تىترەتكۈچى ئوبرازلىق بايانلار كەلگەن.

| فَإِذَا نُفِخَ فِي الصُّورِ نَفْخَةٌ وَاحِدَةٌ (13) وَحُمِلَتِ الْأَرْضُ وَالْجِبَالُ فَدُكَّتَا دَكَّةً وَاحِدَةً (14) فَيَوْمَئِذٍ وَقَعَتِ الْوَاقِعَةُ (15) وَانشَقَّتِ السَّمَاء فَهِيَ يَوْمَئِذٍ وَاهِيَةٌ (16) |
|---|

«بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغان چاغدا، زېمىن ۋە تاغلار (ئورۇنلىرىدىن) كۆتىرىلىپ (بىر - بىرىگە) ئۇرۇلۇپ (ئۇۋۇلىپ كەتكەن) چاغدا، بۇ كۈندە چوڭ ئىش (يەنى قىيامەت) يۈز بېرىدۇ. ئاسمان يېرىلىدۇ، بۇ كۈندە ئاسمان (قالايمىقانلىشىپ) ئاجىزلىشىپ كېتىدۇ» (سۈرە ھاققە 13-16- ئايەت)

| إِذَا السَّمَاء انفَطَرَتْ (1) وَإِذَا الْكَوَاكِبُ انتَثَرَتْ (2) وَإِذَا الْبِحَارُ فُجِّرَتْ (3) وَإِذَا الْقُبُورُ بُعْثِرَتْ (4) عَلِمَتْ نَفْسٌ مَّا قَدَّمَتْ وَأَخَّرَتْ (5) |
|---|

«ئاسمان يېرىلغان چاغدا، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا، دېڭىزلار بىر - بىرىگە قوشۇلغان چاغدا، قەبرىلەر ئاستى - ئۈستى قىلىنغان (يەنى ئۆلۈكلەر چىقىرىلغان) چاغدا، ھەر ئادەم ئىلگىرى - كېيىن قىلغان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ» (ئىنفىتار 1-5-ئايەت)

| يَوْمَ تَكُونُ السَّمَاء كَالْمُهْلِ (8) وَتَكُونُ الْجِبَالُ كَالْعِهْنِ (9) |
|---|

«ئۇ كۈندە ئاسمان ئېرىتىلگەن مىستەك بولۇپ قالىدۇ. تاغلار ئېتىلغان رەڭلىك يۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ» (سۈرە مائارىج 8-9 ئايەتلەر).

ئاللاھ تائالا ھەممە نەرسىگە مۆئەييەن ئۆلچەم ۋە مۇددەتنى بەلگىلىگەن. ئاسترونومىيە ئىلمىدا يۇلتۇزلارنىڭ قېرىشى، ئۆلۈشىدەك ھادىسىلەر ھەممە ئېتىراپ قىلغان ئىلمى ھەقىقەت.

يۇقارقى بايانلار ئاسمان، زېمىن، قۇياش، ئاي-يۇلتۇز، تاغ، دەريا-دېڭىزدەك نىسبەتەن تۇراقلىق بولغان، ئىنساننىڭ ئىگىدارچىلىق قۇدرىتىدىن ھالقىغان شەيئىيلەردىكى ئۆزگىرىشنى مەركەز قىلغان ھالدا ئايرىم-ئايرىم سۈرە ۋە ئورۇنلاردا كەلگەن. بىرىنچى قېتىملىق سۈر چېلىنغاندا ئاسماننىڭ يېرىلىشى، كۆك نۇرىنىڭ ئۆچىشى، تاغلارنىڭ پارچىلىنىپ ئۇۋۇلىنىپ كېتىشى، يەرنىڭ قاتتىق تەۋرىشى، يۇلتۇزلارنىڭ تۆكۈلۈشىدەك زور ھادىسىلەر بىلەن ئالەمنىڭ بىرلىكى بوزۇلىدۇ. زېمىندىكى جانلىقلار- ئىنسانلار، جىنلار، ھايۋانلار ھەممىسى ئۆلىدۇ.

ئىككىنچى قېتىملىق سۈر چېلىنغاندا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن جىمى جانلىقلار قەبرىلىرىدىن تىرىلىپ قوپىدۇ، تۇنجى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تاكى بىرىنچى قېتىملىق سۈر چېلىنغىچە ئۆتكەن جىمى ئىنسانلار، مەيلى ئۇ سۇدا ئېقىپ، ئوتتا كۆيۈپ، ھاۋادا پارتلاپ قانداق تەرىقىدە ئۆلگەن بولسۇن، ئاللاھنىڭ قۇدرەت ئىلاھى بىلەن تىرىلىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئىككى قېتىملىق سۈرنىڭ ئارلىقى 40. مەن «ئى رەسۇلۇللاھ، 40 كۈن دېمەكچىمۇ؟» دېسەم، رەسۇلۇللاھ، «مەن بىر نەرسە دېمەيمەن» دېدى. مەن «ئى رەسۇلۇللاھ، 40 ئايمۇ» دېسەم، رەسۇلۇللاھ، «مەن بىر نەرسە دېمەيمەن» دېدى. مەن «ئى رەسۇلۇللاھ، 40 يىلمۇ» دېسەم، رەسۇلۇللاھ، «مەن بىر نەرسە دېمەيمەن» دېدى ۋە ئارقىدىنلا «شۇنىڭدىن كېيىن ئاللاھ ئاسماندىن يامغۇر ياغدۇرىدۇ، ئادەم باللىرى خۇددى يامغۇردىن كېيىن ئوت-چۆپلەر ئۈنۈپ چىققاندەك قەبرىلىرىدىن تىرىلىپ چىقىشقا باشلايدۇ. ئادەمنىڭ ھەممە ئەزالىرى توپىدا چىرىپ تۈگەيدۇ. پەقەت بىر پارچە سۆڭەك- قۇيرۇق سۆڭىكى بۇنىڭدىن مۇستەسنا. قىيامەت كۈنى بارلىق جانلىقلار ئاشۇ سۆڭىكى ئارقىلىق بىرىكتۈرۈلۈپ ئەسلىگە كەلتۈرىلىدۇ» (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

تەۋھىد ئەقىدىسى ئىمان تارازىسىنىڭ بىر تەرىپى بولسا، ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىنى دىلى ۋە تىلى بىلەن تەستىقلاش ئۇنىڭ يەنە بىر تەرىپى ھېسابلىنىدۇ، ئۇنى ئىنكار قىلغان ئادەم كۇفرىنىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ. كۆز كۆرمىگەن، ئەقىل يەتمەيدىغان ئىشلارغا پەقەت ئاللاھ خەۋەر بەرگەنلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەتكۈزگەنلىكى ئۈچۈنلا شەك شۈبھىسىز ئىشىنىشنىڭ ئۆزى ئىمان ھېسابلىنىدۇ، ئەنە شۇنىڭدا كىشىلەر سىنىلىدۇ، دەرىجىلىرى بىلىنىدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا مۆمىنلەرنى «ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ» دېگەن سۈپەت بىلەن سۈپەتلىگەن. ئىككىنچى قېتىملىق سۈر چېلىنغاندا، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن جىمى ئۆلۈكلەر تىرىلىپ قەبرىلىرىدىن چىقىدۇ. ئاللاھ تائالا ناھايىتى ئوچۇق ئىبارىلەر بىلەن ئىمانسىزلار ئىنكار قىلغان بۇ ھەقىقەتنى مۇنداق بايان قىلىدۇ:

يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِن كُنتُمْ فِي رَيْبٍ مِّنَ الْبَعْثِ فَإِنَّا خَلَقْنَاكُم مِّن تُرَابٍ ثُمَّ مِن نُّطْفَةٍ ثُمَّ مِنْ عَلَقَةٍ ثُمَّ مِن مُّضْغَةٍ مُّخَلَّقَةٍ وَغَيْرِ مُخَلَّقَةٍ لِّنُبَيِّنَ لَكُمْ وَنُقِرُّ فِي الْأَرْحَامِ مَا نَشَاءُ إِلَى أَجَلٍ مُّسَمًّى ثُمَّ نُخْرِجُكُمْ طِفْلًا ثُمَّ لِتَبْلُغُوا أَشُدَّكُمْ وَمِنكُم مَّن يُتَوَفَّى وَمِنكُم مَّن يُرَدُّ إِلَى أَرْذَلِ الْعُمُرِ لِكَيْلَا يَعْلَمَ مِن بَعْدِ عِلْمٍ شَيْئًا وَتَرَى الْأَرْضَ هَامِدَةً فَإِذَا أَنزَلْنَا عَلَيْهَا الْمَاءَ اهْتَزَّتْ وَرَبَتْ وَأَنبَتَتْ مِن كُلِّ زَوْجٍ بَهِيجٍ (**5**) ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ هُوَ الْحَقُّ وَأَنَّهُ يُحْيِي الْمَوْتَى وَأَنَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ (**6**)

ئى ئىنسانلار! ئەگەر سىلەر قايتا تىرىلىشتىن شەكلەنسەڭلار (گۇمانىڭلارنىڭ تۈگىشى

ئۆچۈن ئەسلىدىكى يارىتىلىشىڭلارغا قاراڭلار)، بىز سىلەرگە (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى بايان قىلىش ئۈچۈن ئاتاڭلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنى) تۇپراقتىن، ئۇنىڭ ئەۋلادىنى (ئالدى بىلەن) ئابىمەنىدىن، ئاندىن لەختە قاندىن، ئاندىن شەكىللىك كىرگۈزۈلگەن ۋە كىرگۈزۈلمىگەن پارچە گۆشتىن ياراتتۇق. بىز خالىغان ئادەمنى بەچچىدانىدا مۇئەييەن مۇددەتكىچە قالدۇرىمىز، ئاندىن سىلەرنى (ئاناڭلارنىڭ قارنىدىن) بوۋاقلىق ھالىتىڭلاردا چىقىرىمىز (ئاندىن سىلەرنى ئاستا-ئاستا كۈچ-قۇۋۋەتكە تولدۇرىمىز)، سىلەر (كامالەت يېشى) قىران ۋاقتىڭلارغا يېتىسىلەر، بەزىڭلار ياشلىقىڭلاردا ۋاپات بولۇپ كېتىسىلەر، بەزىڭلار، (ئىلگىرى) بىلگەندىن كېيىن ھېچ نەرسىنى بىلمەس ھالىتىڭلارغا قايتۇرۇلۇشىڭلار ئۈچۈن، ناھايىتى قېرىپ كەتكۈچە (ھايات) قالدۇرۇلىسىلەر، (ئاللاھ تائالانىڭ ئۆلگەنلەرنى قايتا تىرىلدۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان يەنە بىر دەلىل شۇكى) سەن زېمىننى قاقاس كۆرۈسەن، ئۇنىڭغا بىز يامغۇر ياغدۇرساق ئۇ جانلىنىدۇ ۋە كۆپۈشىدۇ، تۇرلۇك چىرايلىق ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرۈپ بېرىدۇ. بۇ (يەنى ئاللاھ تائالانىڭ ئىنساننى ۋە ئۆسۈملۈكلەرنى يوقلىقتىن بارلىققا كەلتۈرۈشى)، ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى، ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىنى ۋە ھەر نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى سىلەرگە بىلدۇرۇش ئۈچۈندۇر». سۈرە ھەج (22- سۈرە) 5-6 ئايەتلەر. ئاللاھنىڭ كۈندەك روشەن بۇ بايانلىرى ھەر بىر ئەقىل ئىگىسى ئۈچۈن يېتەرلىك ئەمەسمۇ؟

ئاخىرەت ھاياتى جىمى ئىنسانلار، جىنلارنىڭ جىسمى ۋە روھى بىلەن تىرىلىپ ئاللاھقا ھېساب بېرىش ئۈچۈن مەھشەرگاھقا توپلىنىشىدىن باشلىنىدۇ. ئىنسانلارنىڭ ھاياتى دۇنيادىكى ئەمەللىرى سەۋەبلىك قايتا تىرىلگەندىكى ھالىتىدە پەرق بولىدۇ. ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بېجىرىم، چىرايلىق ھالەتتە بولىدۇ. يامانلىقتىن ئۆزىنى تارتمىغانلار بولسا كەمتۈك، ئەيىبناق ھالەتتە قەبرىلىرىدىن چىقىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى كىشىلەر ئۈچ تۈركۈمگە بۆلۈنىدۇ: بىر تۈركۈم كىشىلەر پىيادىلىك بولىدۇ؛ ئىككىنچى تۈركۈم كىشىلەر تۆگىلىك بولىدۇ؛ يەنە بىر تۈركۈم كىشىلەر يۈزى بىلەن ماڭغان ھالەتتە كېلىدۇ، ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ، ئادەم قانداقمۇ يۈزى بىلەن ماڭىدۇ؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئادەمنى پۇتى بىلەن مېڭىشقا قادىر قىلغان ئاللاھ يۈزى بىلەن ماڭدۇرۇشقىمۇ قادىردۇر» دېدى. مانا بۇ ئاللاھ تائالانىڭ سۈرە «بەنى ئىسرائىل» (17- سۈرە) دىكى:« قىيامەت كۈنى ئۇلارنى دۈم ياتقۇزۇپ (سۆرەلگەن) كور، گاچا، گاس ھالدا يىغىمىز» (97- ئايەت) دېگەن ئايىتىنىڭ شەرھىسىدۇر. ئىمام غەززالى بۇ ھەقتە مۇنداق يازغان: «ئۆزى كۆرۈپ ئادەتلەنمىگەن بارلىق نەرسىلەرنى ئىنكار قىلىش ئىنساننىڭ تەبىئىتى. ئەگەر ئادەم قورسىقى بىلەن ماڭىدىغان يىلاننى كۆرمىگەن بولسا مېڭىش ئۇقۇمىنى مەڭگۈ پۇتقا باغلاپ چۈشەنگەن بولاتتى. شۇڭا سەن قىيامەت كۈنىدىكى ئەھۋاللارنى، دۇنيا ھاياتىغا ئوخشىمايدىغان ھادىسىلەرنى ئىنكار قىلىشتىن ساقلان» سۈرە بەقەرەنىڭ 275-ئايىتىدە ئېيتىقىنىدەك: «جازانە ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەمدەك قوپىدۇ» ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەردىن نەرسە تىلىگەن ئادەم قىيامەت كۈنى يۈزىدە گۆش دىدارى يوق ھالدا تىرىلىدۇ» (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). تەكەببۇر، ھالى چوڭ ئادەملەر قىيامەت كۈنى چۈمۈلىگە ئوخشاش كىچىك ھالەتتە بولۇپ، خالايىق ئۇلارنى

ئاياغلىرى بىلەن دەسسەپ ئۆتىدۇ» (تىرمىزى رىۋايەت قىلغان). «بىر ئادەمنىڭ ئىككى ئايالى بولۇپ ئەگەر ئۇ ئاياللىرى ئوتتۇرىسىدا ئادىل بولمىغان بولسا، قىيامەت كۈنىدە يېرىم تەرىپى ئېقىپ ساڭگىلىغان ھالدا قوپىدۇ» (تىرمىزى، ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان) ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان مۆمىنلەر بولسا يۈزلىرىدىن نۇر يېغىپ تۇرغان ھالەتتە ھازىر بولىدۇ. ئۇلارنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ۋە ئوڭ تەرىپىدە يۈرىدۇ. نامازنىڭ تەسىرىدىن يۈت-قوللىرى، پېشانىسى ئاق، نۇرانە ھالەتتە بولىدۇ. روزىنىڭ پەزلىدىن ئۇلارنىڭ ئېغىزلىرىنىڭ پۇرىقى ئىپاردىنمۇ خۇشبۇي بولىدۇ. «حشر» سۆزى ئەرەبچە «توپلىنىش، يىغىلىش» مەنىسىدە بولۇپ، قىيامەت كۈنى ئادەملەرنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېساب بېرىش ئۈچۈن يىغىلىشنى كۆرسىتىدۇ. تىلىمىزدىكى مەھشەرگاھ سۆزى شۇنىڭدىن كەلگەن. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

يَوْمَ تُبَدَّلُ الأَرْضُ غَيْرَ الأَرْضِ وَالسَّمَاوَاتُ وَبَرَزُواْ للّهِ الْوَاحِدِ الْقَهَّارِ (**48**)

«ئۇ كۈندە زېمىنمۇ باشقا بىر زېمىنغا، ئاسمانلارمۇ باشقا بىر ئاسمانلارغا ئايلىنىدۇ. ئۇلار (يەنى پۈتۈن خالايىق قەبرىلىرىدىن چىقىپ) يېگانە قۇدرەتلىك ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا (يەنى مەھشەرگاھتا) ھازىر بولىدۇ». سۈرە «ئىبراھىم» (14- سۈرە) 48- ئايەت. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى زېمىننى سول چاڭگىلىدا ئاسماننى ئوڭ چاڭگىلىدا تۇتۇپ: «مەن پادىشاھتۇرمەن، زېمىننىڭ پادىشاھلىرى قەيەردە؟، » دەيدۇ (بۇخارى رىۋايەت قىلغان). ئاللاھ تائالا مەھشەرگاھنىڭ سۈپىتىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ: «ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) بىز تاغلارنى يوق قىلىمىز، زېمىننى ئوچۇق، تۈپتۈز كۆرۈسەن (يەنى ئۇنى توسۇپ تۇرىدىغان تاغ، دەرەخ، بىنالار بولمايدۇ)، ئۇلارنى (يەنى ئىنسانلارنى) (مەھشەرگاھقا) يىغىمىز. ئۇلاردىن بىر كىشىنىمۇ قالدۇرۇپ قويمايمىز». سۈرە «كەھف» (18- سۈرە)

ئاللاھنىڭ ۋەدىسى ھەقتۇر. مانا مۇشۇنداق ھېچكىم ھېچ نەرسىنى يوشۇرالمايدىغان، ھەممە ئاشكارا بولىدىغان كەڭ مەيدانغا بەنى ئادەم توپلىنىدۇ، پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ ھەقىقەتەن قىيىن كۈندۇر، دەھشىتىدىن بالىلارنىڭ چېچى ئاقىرىپ كېتىدىغان، ھامىلدار ئايالنىڭ بويىدىن ئاجراپ كېتىدىغان، كىشىلەر مەستەك گاڭگىراپ قالىدىغان كۈندۇر. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «قىيامەت كۈنى كىشىلەر يالىڭاچ ۋە خەتنىسىز ھالەتتە توپلىنىدۇ» دېدى ، مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ، ئەرلەر ۋە ئاياللار توپلانسا ئۇلار بىر - بىرسىنىڭ ئەۋرىتىگە قاراپ قالامدۇ؟» دېدىم . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئى ئائىشە، قىيامەت كۈنىنىڭ دەھشىتىدىن ئۇلارنىڭ بىر-بىرىگە قارىغۇدەك ھالى بولمايدۇ» دېدى (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان) مەھشەرگاھتىكى يىغىلىشتىن تاكى ئاللاھنىڭ ھېسابىغا يۈزلەنگىچە ناھايىتى ئۇزۇن بىر زامان، ئۇزۇن بىر ۋاقىت ئۆتىدۇ. سۈرە «مائارىج»دىكى:

تَعْرُجُ الْمَلَائِكَةُ وَالرُّوحُ إِلَيْهِ فِي يَوْمٍ كَانَ مِقْدَارُهُ خَمْسِينَ أَلْفَ سَنَةٍ (**4**)

«پەرىشتىلەر ۋە روھ (يەنى جىبرىئىل) ئاللاھقا شۇنداق بىر كۈندە ئۆرلەيدۇكى، ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 50 مىڭ يىل كېلىدۇ» (4- ئايەت) ئايەتتىكى 50 مىڭ يىلنى ئىبنى ئابباس، ئىبنى زەيد، زەھھاك، ئىكرىمە قىيامەت كۈنىدىكى بەندىلەرنىڭ ھېساب ئېلىنغىچە بولغان ئارلىقتىكى كۈتۈشنى كۆرسىتىدۇ، دەپ تەپسىر قىلىدۇ. مۇشۇنداق ئۇزۇن مۇددەت ئاللاھنىڭ

ھۆزۈردا تىك تۇرۇش بەنى ئادەم ئۈچۈن ناھايىتى ئېغىر بىر ئىشتۇر. مىقداد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «قىيامەت كۈنى قۇياش مەخلۇقاتقا بىر مىل ئارىلىقىدا يېقىن قىلىنىدۇ» (رىۋايەت قىلغۇچى مىقداد: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ بىر مىل دېگەن سۆزى زېمىندىكى مۇساپىنى كۆرسىتىدىغانلىقىنى ياكى كۆزگە تارتىلىدىغان مىلنى كۆرسىتىدىغانلىقىنى بىلمەيمەن، دېگەن) كىشىلەر ئەمەللىرىگە قاراپ تەرلەيدۇ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرىدىن تەر ئوشۇقىغىچە ئاقىدۇ، بەزىلىرىنىڭ تىزىغىچە ئاقىدۇ، بەزىلىرىنىڭ بېلىگىچە ئاقىدۇ، بەزىلىرىنىڭ ئېغىزلىرىغا تەردىن يۈگەن سېلىنىدۇ، دەپ قولى بىلەن ئاغزىنى ئىشارەت قىلىپ كۆرسەتتى (بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى جەھەننەم مەھشەرگاھقا ھازىر قىلىنىدۇ. جەھەننەمنىڭ 70 مىڭ تىزگىنى بولۇپ، ھەر بىر تىزگىننى تارتىدىغان 70 مىڭ پەرىشتە بولىدۇ» (بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.)

جەننەتمۇ، دوزاخمۇ كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان يەرگە توغرىلانغان، ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن ھەممە ئەمەللەر ئاشكارا بولىدىغان بۇ پەيتتە قاتتىق قورقۇنچتىن كىشىلەر گاڭگىراپ مەستەك بولۇپ قالىدۇ. بۇ پەيتتە ھەر بىر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا شۇ ھالى يار بەرمەيدۇ. بۇ پەيتتە كىشى ئۆزىنىڭ ئانىسىدىن، دادىسىدىن، بالىسىدىن، قېرىنداشىدىن قاچىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَلَا يَسْأَلُ حَمِيمٌ حَمِيمًا (10) يُبَصَّرُونَهُمْ يَوَدُّ الْمُجْرِمُ لَوْ يَفْتَدِي مِنْ عَذَابِ يَوْمِئِذٍ بِبَنِيهِ (11) وَصَاحِبَتِهِ وَأَخِيهِ (12) وَفَصِيلَتِهِ الَّتِي تُؤْوِيهِ (13) وَمَن فِي الْأَرْضِ جَمِيعًا ثُمَّ يُنجِيهِ (14)

«دوست دوستىنى كۆرۈپ تۇرۇپ ھال سورىمايدۇ، گۇناھكار ئادەم ئۆز ئورنىغا ئوغۇللىرىنى، ئايالىنى، قېرىندىشىنى ۋە ئۆزى مەنسۇپ بولغان قوۋم قېرىنداشلىرىنى ۋە يەر يۈزىدىكى جىمى ئادەمنى بېرىپ بولسىمۇ، ئۇ كۈندىكى ئازابتىن قۇتۇلۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ». سۈرە «مائارىج» 10-14 ئايەتلەر. ئاللاھ تائالا ئىماندا راستچىل مۆمىنلەرنى مەھشەرگاھنىڭ قورقۇنچ ئازابلىرىدىن ئەمىن قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر كىشى خالايىقنىڭ مەھشەرگاھتا تۇرۇش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، ئۇ ۋاقىت مۆمىنگە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ، ھەتتا شۇنچە ئۇزۇن ۋاقىت مۆمىننىڭ بۇ دۇنيادا ئوقۇغان بىر قېتىملىق نامىزىنىڭ ۋاقتىدىمۇ قىسقىدەك تۇيۇلىدۇ» دېدى. (بەيھەقى رىۋايەت قىلغان) ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تائالانىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ يەتتە تۈرلۈك ئادەمنى ئۆز ئەرشى ئاستىدا سايىتىدۇ. ئۇلار؛ ئادىل پادىشاھ، ئاللاھنىڭ ئىبادىتىدە ئۆسكەن ياش، ئەس يادى ھەمىشە مەسچىتتە بولغان ئادەم، ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن دوست بولۇشقان ۋە ئاللاھنىڭ رازىلىق ئۈچۈن ئايرىلىشقان ئادەملەر، ئېسىل ۋە چىرايلىق بىر ئايال ئۆزىگە چاقىرسا، «ئاللاھتىن قورقىمەن» دەپ ئۇنى رەت قىلغان كىشى، ئوڭ قولى بىلەن نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغۇدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى، خالىي جايدا ئاللاھنى ياد ئېتىپ ياش تۆككەن كىشى». (بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

# قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى ۋە پايدىلىرى

قىيامەت كۈنىنىڭ بولىدىغانلىقى، ئۇ كۈندە ھەركىم ئۆزىنىڭ بۇ دۇنيادا قىلغان ياخشى ـ يامان بارلىق ئەمەللىرىنىڭ مۇكاپاتىنى ياكى جازاسىنى كۆرىدىغانلىقى ۋە جەننەتكە مۇيەسسەر بولغانلار جەننەتتە، دوزاخقا مەنسۇپ بولغانلار دوزاختا ئۆز ئورۇنلىرىنى تاپىدىغانلىقى ھەق ۋە راستتۇر. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ مۇھىم تەركىبلىرىدىن بىرى ۋە ئىماننىڭ ئەڭ ئاساسلىق نوقتىسىدۇر. ئۇنىڭغا ئىنكار قىلىش كۇپرىلىقتۇر. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى ئىككى ھەقىقەتكە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ قىيامەت كۈنىدە بولىدىغان بەئىس، ھەشر، مىزان، جازا، ھېساب، سىرات، جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئىمان كەلتۈرۈش.

2 ـ قىيامەت قايىم بولغىچىلىك قەبىردە بولىدىغان بەرزەخ ئالەمگە ئائىت ئىشلارغا، يەنى مېيتنىڭ قەبىردە تىرىلىدىغانلىقى ۋە سوراق ـ سوئال قىلىنىدىغانلىقىنىڭ، قەبىرنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ پايدىلىرى ئىنتايىن كۆپ بولۇپ، ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى مۇسۇلمان بولۇشنىڭ شەرتى بولغان ئالتە ئىماننىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى قىيامەت كۈنىگە ئىشەنمىگەن كىشىنىڭ ئىمانى قوبۇل بولمايدۇ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ باشقا پايدىلىرىنى تۆۋەندە 3 كە قىسقارتىشقا بولىدۇ.

1 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئاخىرەتتە بېرىدىغان ساۋابىنى كۆزلەپ تائەت ـ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشقا ئالدىراش.

2 ـ قىيامەت كۈنىدىكى ئازابتىن ساقلىنىش ئۈچۈن گۇناھ، يامان ئىشلارنى قىلىشتىن توسۇلۇش.

3 ـ بۇ دۇنيادا تارتقان جەبر ـ جاپالار، يولۇققان ھەقسىزلىكلەر ۋە مۇسىبەتلەرنىڭ بەدىلىگە، ئاخىرەتتە ئەجىر ۋە ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىققا ئىشىنىپ، خاتىرجەملىك ھېس قىلىش.

## ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشنىڭ ھەقلىقى توغرىسىدىكى دەلىللەر

كاپىرلار ئۆلگەندىن كېيىنكى تىرىلىشنى ئىنكار قىلىپ كەلمەكتە. ئۆلارنىڭ بۇ ئىنكارى نەقىل (قۇرئان ۋە ھەدىس دەلىللىرى)، ئەقىل ۋە ھېسسىي دەلىللەر بىلەن رەت قىلىنىدۇ.

1 ـ نەقلىي دەلىل

قۇرئان كەرىمنىڭ كۆپلىگەن ئايەتلىرى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى قىيامەت كۈنىنىڭ چوقۇم بولىدىغانلىقىنى تەكىتلىمەكتە. مۇندىن باشقا ساماۋىي كىتابلارنىڭ ھەممىسى بۇ كۈنىنىڭ چوقۇم مەيدانغا چىقىدىغانلىقىغا ۋە ئۇ كۈندە ئۆلۈكلەرنىڭ تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىغا بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

2 ـ ئەقلىي دەلىل

ئەقلىي دەلىللەر ئىككى يول بىلەن قىيامەتنىڭ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ:

1 ـ ئاللاھ تائالا ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتكۈل مەۋجۇداتنى يوقتىن بار قىلغان تەڭداشسىز ياراتقۇچىدۇر. مەخلۇقاتلارنى يوق قىلىش ۋە بار قىلىش ئاللاھقا ئاساندۇر. مەۋجۇداتنى يوقتىن بار قىلىشقا قادىر بولغان زات ئۇلارنى ئۆلگەندىن كېيىن، قايتىدىن تىرىلدۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَهُوَ الَّذِي يَبْدَأُ الْخَلْقَ ثُمَّ يُعِيدُهُ وَهُوَ أَهْوَنُ عَلَيْهِ وَلَهُ الْمَثَلُ الْأَعْلَى فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَهُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ (27)]

«مەخلۇقاتنى دەسلەپتە (يوقتىن) بار قىلىدىغان، ئاندىن ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) تىرىلدۈرىدىغان ئاللاھ ئەنە شۇدۇر، ئۇ (يەنى ئۆلگەنلەرنى تىرىلدۈرۈش دەسلەپتە يوقتىن بار قىلغانغا قارىغاندا) ئوڭايدۇر» [رۇم سۈرىسى 27 ـ ئايەت].

[يَوْمَ نَطْوِي السَّمَاء كَطَيِّ السِّجِلِّ لِلْكُتُبِ كَمَا بَدَأْنَا أَوَّلَ خَلْقٍ نُّعِيدُهُ وَعْدًا عَلَيْنَا إِنَّا كُنَّا فَاعِلِينَ (104)]

«مەخلۇقاتنى دەسلەپتە قانداق ياراتقان بولساق، شۇھالەتتە ئەسلىگە قايتۇرىمىز، (بۇ) بىز ئۈستىمىزگە ئالغان ۋەدىدۇر. ئۇنى چوقۇم ئىشقا ئاشۇرىمىز» [ئەنبىيا سۈرىسى 104 ـ ئايەت].

2 ـ زېمىن ئەسلىدە دەل ـ دەرەخ ۋە يېشىللىقلاردىن خالىي ئۆلۈك ھالەتتە بولىدۇ. ئۇنىڭغا يامغۇر ياغقاندىن كېيىن، قاقاس زېمىن تىرىلىپ ئۇنىڭدا تۈرلۈك دەل ـ دەرەخلەر ۋە يېشىل ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ. ئۆلۈك زېمىننى يامغۇر بىلەن تىرىلدۈرۈشكە قادىر بولغان ئاللاھ ئەلۋەتتە، ئۆلگەن جانلىقلارنىمۇ تىرىلدۈرۈپ ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە قادىردۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَمِنْ آيَاتِهِ أَنَّكَ تَرَى الْأَرْضَ خَاشِعَةً فَإِذَا أَنزَلْنَا عَلَيْهَا الْمَاء اهْتَزَّتْ وَرَبَتْ إِنَّ الَّذِي أَحْيَاهَا لَمُحْيِي الْمَوْتَى إِنَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ (39)]

«(بۇمۇ) ئاللاھنىڭ (بىرلىكىنى ۋە قودرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇركى، سەن زېمىننى قاقاس كۆرىسەن، ئۇنىڭغا يامغۇر ياغدۇرغان ۋاقتىمىزدا، زېمىن كۆتۈرىلىدۇ ۋە كۆپىشىدۇ، شۈبھىسىزكى، زېمىننى تىرىلدۈرگەن زات ئۆلۈكلەرنى ئەلۋەتتە تىرىلدۈرگۈچىدۇر. ئۇ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر» [فۇسسىلەت سۈرىسى 39 ـ ئايەت].

3 ـ ھېسسىي دەلىل

ئاللاھ تائالا ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشنىڭ مۇمكىن ئىكەنلىكىنى بەندىلىرىگە مۇشۇ دۇنيادىلا كۆرسەتكەن. بىرلا سۈرە بەقەرەدە ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشكە ئاللاھنىڭ قادىر ئىكەنلىكىگە 5 مىسال كۆرسىتىلگەن.

1 ـ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى «بىز ئاللاھنى ئاشكارا ھالدا كۆرمىسەك ساڭا ئىشەنمەيمىز» دەپ، مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشتىن باش تارتقاندا، ئاللاھ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قايتىدىن تىرىلدۈرگەن. ئاللاھ بۇ ھەقتە ئىسرائىل ئەۋلادىغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذْ قُلْتُمْ يَا مُوسَى لَن نُّؤْمِنَ لَكَ حَتَّى نَرَى اللَّهَ جَهْرَةً فَأَخَذَتْكُمُ الصَّاعِقَةُ وَأَنتُمْ تَنظُرُونَ (55)

[ثُمَّ بَعَثْنَاكُم مِّن بَعْدِ مَوْتِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (56)]

«ئۆز ۋاقتىدا "ئى مۇسا! ئاللاھنى ئوپئوچۇق كورمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز "دېدىڭلار ـ دە، (سىلەرگە چۈشۈرۈلگەن ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلار ھالدا سىلەرنى چاقماق سوقتى، ئاندىن كېيىن سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردۇق» [بەقەر سۈرىسى 55 ـ 56 ـ ئايەت].

2 ـ قاتىلى بىلىنمىگەن ئۆلۈك توغرىلىق ئىسرائىل ئەۋلادى جەڭگى ـ جېدەل قىلىشقاندا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ قاتىلنى تېپىشى ئۈچۈن ئۇلارنى كالا قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرىغانلىقى ھەققىدىكى قىسسىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[فَقُلْنَا اضْرِبُوهُ بِبَعْضِهَا كَذَلِكَ يُحْيِي اللّهُ الْمَوْتَى وَيُرِيكُمْ آيَاتِهِ لَعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ (73)]

«ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىركىشىنى ئۆلتۈرگەن ۋە (قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار. سىلەر يوشۇرماقچى بولغان نەرسىنى (يەنى قاتىلنىڭ ئىشنى) ئاللاھ ئاشكارىلىغۇچىدۇر. (سىلەرگە مۇسا ئارقىلىق) دېدۇقكى، كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇڭلار (ئۇ تىرىلىپ قاتىلنى ئېيتىپ بېرىدۇ)، ئاللاھ ئۆلۈكلەرنى شۇنداق (يەنى كۆز ئالدىڭلاردا بۇ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندەك) تىرىلدۈرىدۇ. سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ قۇدرىتىنىڭ ئالامەتلىرىنى سىلەرگە كۆرسىتىدۇ» [بەقەر سۈرىسى 73 ـ ئايەت].

3 ـ ئۆلۈمدىن قورقۇپ ۋەتىنىدىن قېچىپ چىققاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالا ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قايتىدىن تىرىلدۈرگەن قەۋمنىڭ قىسسىسى ھەققىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[أَلَمْ تَرَ إِلَى الَّذِينَ خَرَجُواْ مِن دِيَارِهِمْ وَهُمْ أُلُوفٌ حَذَرَ الْمَوْتِ فَقَالَ لَهُمُ اللّهُ مُوتُواْ ثُمَّ أَحْيَاهُمْ إِنَّ اللّهَ لَذُو فَضْلٍ عَلَى النَّاسِ وَلَكِنَّ أَكْثَرَ النَّاسِ لاَ يَشْكُرُونَ (243)]

«ئۆزلىرى مىڭلارچە تۇرۇقلۇق ئۆلۈمدىن قورقۇپ يۇرتلىرىدىن قېچىپ چىققان كىشىلەردىن خەۋىرىڭ يوقمۇ؟ ئاللاھ ئۇلارنى "ئۆلۈڭلار "دېدى (ئۇلار ئۆلدى)، ئاندىن كېيىن ئاللا ئۇلارنى تىرىلدۈردى. ئاللاھ ئىنسانلارغا ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىكتۇر ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ كۆپچىلىكى (ئاللاھنىڭ نېمىتىگە) شۈكۈر قىلمايدۇ» [بەقەر سۈرىسى 243 ـ ئايەت].

4 ـ ئۇزەير ئەلەيھىسسالام تام ـ ئۆگزىلىرى يىقىلىپ خارابىگە ئايلىنىپ قالغان بەيتۇلمۇقەددەس شەھرىدىن ئۆتكەن ۋاقتىدا، ئۇ «بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى ئاللاھ قانداق تىرىلدۈرەر؟» دەپ ئەجەپلەنگەندە ئاللاھنىڭ ئۇنى ئۆلتۈرۈپ 100 يىلدىن كېيىن تىرىلدۈرگەنلىكى توغرىلىق قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ:

[أَوْ كَالَّذِي مَرَّ عَلَى قَرْيَةٍ وَهِيَ خَاوِيَةٌ عَلَى عُرُوشِهَا قَالَ أَنَّىَ يُحْيِي هَـَذِهِ اللّهُ بَعْدَ مَوْتِهَا فَأَمَاتَهُ اللّهُ مِئَةَ عَامٍ ثُمَّ بَعَثَهُ قَالَ كَمْ لَبِثْتَ قَالَ لَبِثْتُ يَوْمًا أَوْ بَعْضَ يَوْمٍ قَالَ بَل لَّبِثْتَ مِئَةَ عَامٍ فَانظُرْ إِلَى طَعَامِكَ وَشَرَابِكَ لَمْ يَتَسَنَّهْ وَانظُرْ إِلَى حِمَارِكَ وَلِنَجْعَلَكَ آيَةً لِّلنَّاسِ وَانظُرْ إِلَى العِظَامِ كَيْفَ نُنشِزُهَا ثُمَّ نَكْسُوهَا لَحْمًا فَلَمَّا تَبَيَّنَ لَهُ قَالَ أَعْلَمُ أَنَّ اللّهَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ (259)]

«ياكى سەن تام ـ ئۆگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان شەھەر (بەيتۇلمۇقەددەس) دىن ئۆتكەن كىشىنى (ئۇزەيرنى) كورمىدىڭمۇ؟ ئۇ (ئەجەبلىنىپ): "ئاللاھ بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى

قانداق تىرىلدۈرەر؟ ”دېدى. ئاللاھ ئۇنى 100 يىل ئۆلۈك ھالىتىدە تۇرغۇزۇپ ئاندىن (كامالى قۇدرىتىنى كۆرستىش ئۈچۈن) تىرىلدۈردى. ئاللاھ (پەرىشتە ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن: “(بۇ ھالەتتە) قانچىلىك تۇردۇڭ؟ ”دەپ سورىدى. ئۇ، “بىركۈن ياكى بىركۈنگە يەتمەيدىغان ۋاقىت تۇردۇم ” دېدى. ئاللاھ ئېيتتى “ئۇنداق ئەمەس (تولوق) 100 يىل تۇردۇڭ! يېمەك ـ ئىچمىكىڭگە قارىغىنكى، بۇزۇلمىغان؛ ئېشىكىڭگە قارىغىنكى (ئۇنىڭ سۆڭەكلىرى چىرىپ كەتكەن)، (ساڭا يۇقىرىقىدەك ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى قىلغانلىقىمىز) سېنى بىز كىشىلەرگە (قۇدرىتىمىزنىڭ) دەلىلى قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇ سۆڭەكلەرگە قارىغىنكى، ئۇنى قانداق قۇراشتۇرىمىز. ئاندىن ئۇنىڭغا گۆش قوندۇرىمىز. (يۇقىرىقى ئىشلار) ئۇنىڭغا ئېنىق بولغان چاغدا (يەنى ئۇ روشەن مۆجىزىلەرنى كۆرگەن چاغدا) ئۇ، “مەن ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدىم ”دېدى» [بەقەر سۈرىسى 259 ـ ئايەت].

5 ـ ئاللاھتىن ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كورستىپ بېرىشنى سورىغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىپ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذْ قَالَ إِبْرَاهِيمُ رَبِّ أَرِنِي كَيْفَ تُحْيِي الْمَوْتَى قَالَ أَوَلَمْ تُؤْمِن قَالَ بَلَى وَلَكِن لِّيَطْمَئِنَّ قَلْبِي قَالَ فَخُذْ أَرْبَعَةً مِّنَ الطَّيْرِ فَصُرْهُنَّ إِلَيْكَ ثُمَّ اجْعَلْ عَلَى كُلِّ جَبَلٍ مِّنْهُنَّ جُزْءًا ثُمَّ ادْعُهُنَّ يَأْتِينَكَ سَعْيًا وَاعْلَمْ أَنَّ اللّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ (260)]

«ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: ئى پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن› دېدى. ئاللاھ (ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ، دېدى. ئىبراھىم: ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن) دېدى. ئاللاھ ئېيتتى : قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن (يەنى ئۇلارنى پارچىلاپ پەيلىرى بىلەن گۆشلىرىنى ئارىلاشتۇرغىن)، ئاندىن ھەر بىر تاغقا ئۇلاردىن بىر بۆلىكىنى قويغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن، سېنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كېلىدۇ. بىلگىنكى ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. »، [بەقەر سۈرىسى 260 ـ ئايەت]. يوقىرىقى مىساللار ئاللاھنىڭ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىكىگە كۆرستىلگەن ھېسسي ۋە ئەمەلىي مىساللاردۇر.

## قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى ۋە ئالامەتلىرى

قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئۇ ئاللاھقىلا خاس ئىلىمدۇر. قىيامەتنىڭ ۋاقتى ئاللاھ تائالا بەندىلىرىدىن مەخپىي قالدۇرغان، ئۆزىگە خاس غەيب ئىلىمدۇر. قىيامەتنىڭ قاچان بولىشىنى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدىكى ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەرمۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ بىلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى سورىغۇچىلارغا مۇنداق جاۋاب بېرىشنى بۇيرۇيدۇ:

[يَسْأَلُونَكَ عَنِ السَّاعَةِ أَيَّانَ مُرْسَاهَا قُلْ إِنَّمَا عِلْمُهَا عِندَ رَبِّي لاَ يُجَلِّيهَا لِوَقْتِهَا إِلاَّ هُوَ ثَقُلَتْ فِي السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ لاَ تَأْتِيكُمْ إِلاَّ بَغْتَةً يَسْأَلُونَكَ كَأَنَّكَ حَفِيٌّ عَنْهَا قُلْ إِنَّمَا عِلْمُهَا عِندَ اللّهِ وَلَكِنَّ أَكْثَرَ النَّاسِ لاَ يَعْلَمُونَ (187)]

«(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ. ئېيتقىنكى،

ئۇنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى پەقەت پەرۋەردىگارىم بىلىدۇ. ئۇنى پەقەت بەلگىلىگەن ۋاقتىتا مەيدانغا چىقىرىدۇ. قىيامەت ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ ئەھلىگە ئېغىر ۋەقەدۇر. ئۇ سىلەرگە تۇيۇقسىز كېلىدۇ» [ئەئراف سۈرىسى 187 ـ ئايەت].

شۇڭا ھەرقانداق كىشىنىڭ قىيامەتنىڭ ۋاقتى توغرىسىدىكى قىياس-ئۆلچەملىرى، ھېساپلىرى يالغانچىلىقتۇر. ئېنىق بىر ۋاقتىنى بېكىتىش ئۈچۈن ئىزدىنىشمۇ قۇرئان بىزگە بۇيرىغان، رەسۇلۇللاھ تەۋسىيە قىلغان مەنھەجگە خىلاپ بىھۇدە ئىشتۇر. بەندىلىك سالاھىيتىمىز بىلەن بىزگە ئايان بولغىنى قىيامەت كىشىلەر بىخەۋەر تۇرغان ھالدا تۇيۇقسىز كېلىدۇ.

مَا يَنظُرُونَ إِلَّا صَيْحَةً وَاحِدَةً تَأْخُذُهُمْ وَهُمْ يَخِصِّمُونَ (**49**) فَلَا يَسْتَطِيعُونَ تَوْصِيَةً وَلَا إِلَىٰ أَهْلِهِمْ يَرْجِعُونَ (**50**)

«ئۇلار (دۇنيادا سودا- سېتىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلار ئۈستىدە) جاڭجاللىشىپ تۇرغان ھالەتلىرىدە، ئۇ ئاۋاز ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ. ئۇلار بىر-بىرىگە ۋەسىيەت قالدۇرۇشقىمۇ، ئائىلىسىگە قايتىشقىمۇ قادىر بولالمايدۇ» (سۈرە ياسىن 49-50-ئايەت)

ئاللاھ تائالانىڭ قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى ئادەملەردىن مەخپى قالدۇرىشى ھەممىنى بىلگۈچى پەرۋەردىگار ھېكمەتلىرىندۇر. ئۇستاز سەييىد قۇتۇپ بۇ ھەقتە مۇنداق يازغان: «نامەلۇملۇق- ئىنسانىيەت ھاياتىنى ۋە ئىنسان پىسخىكىسىنى تەشكىل قىلغۇچى مۇھىم بىر ئامىل. ئىنسان ئۈچۈن ھاياتتا چۇقۇم ئاقىۋەتنى بىلىشنى ئارزۇ قىلىدىغان، قىزىقىدىغان بىر مەجھۇللۇق بولىشى كېرەك. ئەگەر ئۇنىڭغا ھەممە نەرسە ئاشكارا، ئېنىق بولۇپ كەتسە ئىنساننىڭ ھازىرقى پىسخىكىسىدا ئۇنىڭ تىرىشچانلىقى، ئىزدىنىشلىرى، پائالىيەتلىرى بىر ئىزدا توختاپ قالىدۇ. ئىنسان ياخشىلىققا ئېرىشىش ئارزۇسىدا ئۆزىگە نامەلۇم ئاشۇ نەرسىلەر ئۈچۈن ئىزدىنىدۇ، تىرىشىدۇ، ئۈمىد باغلايدۇ، سىناپ باقىدۇ. مانا بۇ جەرياندا ئۆزى ۋە كائىناتتىكى يوشۇرۇن بايلىقلارنى بايقايدۇ. قاچان كېلىشى نامەلۇم ھېساپتىن قورقۇش ئۇلارنى ھەردائىم توغرا يولغا باشلايدۇ.» ئاللاھتائالا قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى مەخپى قالدۇرغان بىلەن، ئۇنىڭ يېقىنلىشىپ قالغانلىقى ۋە قىيامەتنىڭ بەزى ئالامەتلىرىدىن خەۋەر بەرگەن.

اقْتَرَبَ لِلنَّاسِ حِسَابُهُمْ وَهُمْ فِي غَفْلَةٍ مُّعْرِضُونَ (**1**)

«كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (ئەمەللىرىدىن) ھېساپ ئېلىنىدىغان ۋاقىت (يەنى قىيامەت) يېقىنلاشتى. ھالبۇكى ئۇلار غەپلەتتىدۇر(قىيامەت توغرىلىق ئويلىنىشتىن) يۈز ئۆرىمەكتىدۇر». (سۈرە ئەنبىيا 1- ئايەت)

قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرى توغرىسىدىكى ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەرنى توپلاپ قارىغاندا، مۇنداق ئىككى تۈرگە بۆلۈشكە بولىدۇ. بىرىنچىسى، قىيامەتنىڭ كىچىك ئالامەتلىرى، ئىككىنچىسى، قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرىدىن ئىبارەت.

**كىچىك ئالامەتلەر**

قىيامەتنىڭ بۇ كىچىك ئالامەتلىرىنى كۆرۈلگەن ۋاقىت ئېتىبارى بويىچە تۆۋەندىكىدەك ئىككى تۈرگە بۆلگىلى بولىدۇ.

1. ئىلگىرى يۈز بېرىپ كۆرۈلگەن ئالامەتلەر:

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى سۈپىتىدە ئىسلام دىنىنى تارقىتىشى ۋە پەيغەمبەرلىكىنىڭ شۇنىڭ بىلەن ئاياغلىشىشى قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى ھېساپلىنىدۇ.

2) ئاينىڭ يېرىلغانلىقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ئاي يېرىلغان بولۇپ، بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاشكارا مۆجىزىلىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. قۇرئاندا ئاينىڭ يېرىلىشى قىيامەتنىڭ ئالامىتى ئىكەنلىكىنى ئېنىق بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

اقْتَرَبَتِ السَّاعَةُ وَانشَقَّ الْقَمَرُ (**1**) وَإِن يَرَوْا آيَةً يُعْرِضُوا وَيَقُولُوا سِحْرٌ مُّسْتَمِرٌّ (**2**)

«قىيامەت يېقىنلاشتى، ئاي يېرىلدى، (قۇرەيش كۇففارلىرى) بىرەر مۆجىزىنى كۆرسىلا (ئىماندىن يۈز ئۆرۈپ) بۇ داۋاملاشقۇچى سېھىردۇر، دېيىشىدۇ». (سۈرە قەمەر 1ـ2ـ ئايەتلەر) «تەپسىر ئىبنى كەسىر»دە سۈرە قەمەرنى شەرھلىگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ئاينىڭ يېرىلغانلىقى توغرىسىدا نۇرغۇن سەھىھ ھەدىسلەرنى رىۋايەت قىلىدۇ.

3)ھىجاز رايۇنىدىن بۇسرا تۆگىسىنىڭ بويىنىنى يورۇتالىغىدەك چوڭ ئوتنىڭ چىققانلىقى قىيامەتنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ بىرى ھېساپلىنىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «ھىجاز رايۇنىدىن بۇسرا تۆگىسىنىڭ بويىنىنى يورۇتالىغىدەك چوڭ ئوت چىقمىغۇچە قىيامەت قايىم بولمايدۇ». (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىنئالا خەۋەر بەرگەن بۇ ئالامەت ئۇنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن روسۇلۇللاھ ئېيتقاندەك يۈز بەرگەن. ئىبنى كەسىر ۋە ئىمام شاھابىددىن ئەبۇ شامە كىتابلىرىدا بۇ ۋەقەنىڭ ھىجرىيە 654ـيىلى يۈز بەرگەنلىكىنى تەپسىلاتى بىلەن يازغان. بۇ ۋەقە يۈز بەرگەندە ئىمام نەۋەۋىي ھايات بولۇپ، ئۇ كىتابىدا مۇنداق يازغان: «بىزنىڭ زامانىمىزدا يەنى ھىجرىيىنىڭ 654ـ يىلى مەدىنە شەھرىنىڭ شەرقى تەرىپىدىن ناھايىتى چوڭ ئوت كۆتۈرۈلدى. شام رايۇنى ۋە بارلىق يۇرتلاردا بۇ ھەقتە گەپ بولدى. مەدىنە ئەھلىدىن ئۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەنلەر ماڭا خەۋەر قىلدى».

2. كىچىك ئالامەتلەرنىڭ ئىككىنچى تۈرى ئىلگىرى كۆرۈلگەن، شۇنداقلا ھازىرمۇ داۋاملىشىۋاتقان ئالامەتلەر.

1) ئۇرۇش- جەڭنىڭ كۆپىيىشى: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «تاكى ئۇرۇش كۆپەيمىگىچە قىيامەت قايىم بولمايدۇ» دېيۋىدى، ساھابىلەر: قانداق ئۇرۇش؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆلتۈرۈش، ئۆلتۈرۈلۈش» دەپ جاۋاب بەردى. (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

2) جاھالەتنىڭ يامراپ، ئىلىمنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دىگەنلىكىنى ئېيتىدۇ. «ئىلىمنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشى، جاھالەتنىڭ يىلتىز تارتىشى، ھاراقلارنىڭ ئىچىلىشى، زىنانىڭ تارىلىشى، ئاياللارنىڭ كۆپىيىشى، ئەرلەرنىڭ ئازىيىشى، ھەتتا ئەللىك ئايالنىڭ بىر ئەر كىشىگە قاراشلىق بولۇپ قېلىشى قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدۇر». (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

3) ئەمەل تۇتۇشقا لايىق كەلمەيدىغان كىشىلەرنىڭ ئىش بېشىغا چىقىشى. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سورۇندا سۆز

قىلىۋاتاتتى. بىر ئەئرابى كېلىپ: قىيامەت قاچان بولىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گېپىنى قىلىۋەردى. سورۇندىكى بەزىلەر: «رەسۇلۇللاھ ئەئرابىنىڭ سۆزىنى ئاڭلىدى، ئەمما جاۋاب بىرىشنى خالىمىدى»، دېيىشتى. يەنە بەزىلەر: «ياق، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلىمىدى» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گېپىنى تۈگىتىپ: قىيامەتنىڭ ۋاقتى توغرىسىدا سورىغان كىشى قېنى؟ دېدى. ئەئرابى: مانا مەن ئى رەسۇلۇللاھ، دەپ ئورنىدىن تۇردى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئامانەت زايا بولۇپ كەتكەندە قىيامەتنى كۈتسەڭ بولىدۇ» دېدى. ئەئرابى: ئامانەتنىڭ زايا بولىشى قانداق؟ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمەل تۇتۇشقا لايىق ئەمەس كىشىلەر ئىش بېشىغا چىققاندا قىيامەتنى كۈتكىن» دەپ جاۋاب بەردى. (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان) شۇنداقلا يەنە ھەدىستە ئېيتىلغاندەك تېگى پەس، مەككار، ئەخمەق ئادەملەرنىڭ ھۆرمەتلىك ۋە ئابرويلۇق كىشىلەردىن بولۇپ سانىلىشمۇ قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى.

4) مۇسۇلمانلارنىڭ يەھۇدىلار ئۈستىدىن غەلبە قىلىشى.

9875 /6066 ـ وعنه: رفعه «لا تقوم الساعة حتى يقاتل المسلمون اليهود، فيقتلهم المسلمون، حتى يختبئ اليهوديُّ من وراءِ الحجرِ والشجرِ، فيقولُ الحجرُ أو الشجرُ: يا مسلمٌ، يا عبدَ الله، هذا يهوديٌّ خلفي، فتعالَ فاقتلهُ، إلا الغرقد، فإنهُ من شجر اليهودِ»* البخاري (2926)، مسلم (2922).

9875 /6066 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسۇلمانلار يەھۇدىيلار بىلەن ئۇرۇشمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. مۇسۇلمانلار ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ، ھەتتا يەھۇدىيلار تاش ۋە دەرەخلەرنىڭ ئارقىسىغا يوشۇرۇنۇۋالىدۇ. لېكىن تاش بىلەن دەرەخ: ”ئى مۇسۇلمان ! ئى اللەنىڭ قۇلى! ئارقامدا يەھۇدىي بار، بۇياققا كېلىپ، ئۇنى ئۆلتۈرگىن! “ دەيدۇ. پەقەت غەرقەد دېگەن دەرەخلا ئۇنداق دېمەيدۇ، چۈنكى ئۇ يەھۇدىيلارنىڭ دەرىخىدۇر. (مۇسلىم: 2922)

5) قىيامەتنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنى كۆرسىتىدىغان يەنە تۇرلۇك ئالامەتلەر بولۇپ، بۇلار ھەدىستە تارقاق ھالدا كەلگەن. بۇلارنى جەملىگەندە: دېدەك ئۆز خوجايىنىنى تۇققاندا، چاقىرىقى ئوخشاش ئىككى چوڭ گوروھ ئوتتۇرىسىدا قاتتىق ئۇرۇش بولمىغۇچە، يەر تەۋرەش ئاپەتلىرى كۆپىيىپ، زامانلار يېقىنلاشمىغۇچە (يەنى ۋاقىتلاردىن بەرىكەت كۆتىرىلىپ كەتمىگۈچە)، پىتنە-پاسات، ئۇرۇش ـجىدەل كۆپەيمىگىچە، مال-دۇنيانىڭ كۆپلىكىدىن مال ئىگىسى سەدىقە بېرىدىغان ئادەم تېپىشتىن غەم قىلىپ، بىرەرسىگە سەدىقە بەرسە «مېنىڭ بۇنىڭغا ھاجىتىم يوق!» دېمىگۈچە، كىشىلەر ئىگىز ئىمارەتلەرنى سالمىغۇچە، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ قەبرىسى يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ «كاشكى ئۇنىڭ ئورنىدا مەن بولسامچۇ» دەپ ئارزۇ قىلمىغۇچە قىيامەت قايىم بولمايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن قىيامەتنىڭ كىچىك ئالامەتلىرى توغرىلىق كەلگەن يەنە تۆۋەندىكىدەك ھەدىسلەر بار.

9877/6067 ـ وعنه رفعهُ: «لا تقومُ الساعةُ حتى يكونَ أسعدُ الناسِ بالدنيا لكعُ ابنُ

لكع»* الترمذي (2209)

9877/6067 ــ ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پەسكەشنىڭ پۇشتىدىن بولغان پەسكەش دۇنيانىڭ ئەڭ بەختلىك بولمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. (تىرمىزى: 2209)

6068/ 9878 ــ أبو سعيدٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «والذي نفسي بيدهِ لا تقومُ الساعةُ حتى تكلِّمُ السباعُ الإنس، وحتى يُكلِّمُ الرجلُ عذبةُ سوطِهِ وشراك نعلِهِ، وتخبرُه فخذُهُ بما أحدثَ أهله ومن بعدهِ»* الترمذي (2181)

6068/ 9878 ــ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، يىرتقۇچ ھايۋان ئىنسانلار بىلەن سۆزلەشمىگىچە، ئىنسان قامچىسىنىڭ ئۇچى ۋە كەشىنىڭ بوغقۇچى بىلەن سۆزلەشمىگىچە، ئۆز ئۆيىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئائىلىسىنىڭ نېمە قىلغىنىنى يوتىسى ئاگاھلاندۇرمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. (تىرمىزى: 2181)

6071/ 9882 ـ أنسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «لا تقومُ الساعةُ على أحدٍ يقولُ الله الله»*

6071/ 9882 ــ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يەر يۈزىدە ”لا ئىلاھە ئىللاللاھۇ “ دەيدىغان ئادەم قالمىغاندا قىيامەت بولىدۇ. (ئەھمەد: 13421)

9883/6072 ــ وعنه رفعهُ: «لا تقومُ الساعةُ، حتى يتقاربَ الزمانُ، فتكونُ السنةُ كالشهرِ، والشهرُ كالجمعةِ، والجمعةُ كاليومِ، ويكونُ اليومُ كالساعةِ، وتكون الساعةُ كالضرمة من النارِ»* الترمذي (2332)

9883/6072 ــ ئەنەس ئىبنى مالىكتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ۋاقىت بىر ـ بىرىگە يېقىنلىشىپ (بەرىكەت كۆتۈرۈلۈپ)، بىر يىل بىر ئايدەك، بىر ئاي بىر ھەپتىدەك، بىر ھەپتە بىر كۈندەك، بىر كۈن بىر سائەتتەك، بىر سائەت ئوت ئۇچقۇنىدەك بولۇپ كەتمىگىچە قىيامەت بولمايدۇ. (تىرمىزى: 2332)

6073/ 9884 ــ ابن مسعودٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ:«لا تقومُ الساعةُ إلاَّ على شرار الناسِ»* مسلم (2949).

6073/ 9884 ــ ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياخشى ئىنسان قالمىغاندا قىيامەت بولىدۇ دېگەن. (مۇسلىم2949)

**چوڭ ئالامەتلەر:**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ چوڭ ئالامەتلىرى سۈپىتىدە بىر قانچە تۈرلۈك ھادىسىلەرنى ساناپ ئۆتكەن. بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. دۇخان يەنى ئاسماننى ئورىۋالىدىغان چوڭ تۈتۈن. ھۇزەيفە ئىبنى ئۇسەيد رىۋايەت قىلىپ

مۇنداق دەيدۇ: بىز غىفارى بىلەن ئۆز ئارا بىر مەسىلىنى مۇھاكىمە قىلىشىۋاتاتتۇق. بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ، «سىلەر نىمە ھەققىدە سۆزلىشىۋاتىسىلەر؟» دەپ سورىدى. بىز «قىيامەت ھەققىدە» دېدۇق. رەسۇلۇللاھ: «تۆۋەندىكى 10 تۈرلۈك ئالامەت كۆرۈلمىگۈچە قىيامەت بولمايدۇ» دېدى ۋە بىرىنچى قىلىپ دۇخاننى ساندى. (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ، ئەبۇ سەئىد خۇدرى، ئىبنى ئابباس، ھەسەن بەسرى قاتارلىق چوڭ ساھابە ۋە تابىئىنلار «دۇخان» سۈرىسىدىكى:

فَارْتَقِبْ يَوْمَ تَأْتِي السَّمَاء بِدُخَانٍ مُّبِينٍ (10) يَغْشَى النَّاسَ هَذَا عَذَابٌ أَلِيمٌ (11)

«(ئى مۇھەممەد!) سەن ئاسمان (ھەممە ئادەم) ئوچۇق (كۆرىدىغان) تۈتۈننى كەلتۈرىدىغان كۈندە (ئۇلارغا بولىدىغان ئازابنى) كۈتكىن. (ئۇ تۈتۈن) كىشىلەرنى ئورىۋالىدۇ. بۇ قاتتىق ئازابتۇر» (10-11-ئايەت) دىگەن ئايەتتىكى تۈتۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىلغا ئالغان چوڭ ئالامەتلەرنىڭ بىرى دەپ كۆرسىتىدۇ. ئىمام تەبەرانى رىۋايەت قىلغان ھەدىستە بۇ تۈتۈننىڭ، مەغرىب-مەشرىقنى ئورىۋالىدىغانلىقىنى، زىمىندا 40 كۈن داۋاملىشىدىغانلىقى، مۆئمىنگە نىسبەتەن زۇكام تەگكەندەك بولۇپ كافىرغا بولسا تۈتۈن ئۇنىڭ بۇرنىدىن، ئىككى كۆزىدىن، قۇلىقىدىن، ئارقا پىشاپ يولىدىن كىرىپ پۇۋلىگەن شاردەك ئىششىدۇرۇپ مەستەك قىلىپ قويىدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

2. بىر تۈرلۈك ھايۋان (دابە) نىڭ مەيدانغا چىقىشى. يامانلىق كۆپىيىپ، پىتنە- پاساتلار تارىلىپ، ياخشىلىق ئازايغان ئاخىرقى زاماندا ئاللاھ تائالا بىر تۈرلۈك ھايۋاننى مەيدانغا چىقىرىدۇ. بۇ ھايۋان كىشىلەرگە ھەقنى سۆزلەيدۇ. ئاللاھ تائالا سۈرە «نەمل»دە بۇ ئالامەتكە ئىشارە قىلىپ مۇنداق دىگەن:

وَإِذَا وَقَعَ الْقَوْلُ عَلَيْهِمْ أَخْرَجْنَا لَهُمْ دَابَّةً مِّنَ الْأَرْضِ تُكَلِّمُهُمْ أَنَّ النَّاسَ كَانُوا بِآيَاتِنَا لَا يُوقِنُونَ (82)

«ئۇلار (يەنى كۇففارلارغا) ئالدىن ئالا ئېيتىلغان سۆز ئىشقا ئاشقاندا (يەنى ئازاب ۋە قىيامەت يېقىنلاشقاندا)، ئۇلارغا زېمىندىن بىر تۈرلۈك ھايۋاننى چىقىرىمىزكى، ئۇ ئۇلارغا ئىنسانلارنىڭ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىشەنمىگەنلىكىنى سۆزلەيدۇ». (سۈرە نەمل 82-ئايەت) مانا بۇ ئىنسانغا بېرىلگەن ھەق ئاگاھلاندۇرۇش، ئەمما ئۇنىڭ قانداق ھايۋان ئىكەنلىكى، كىشىلەرگە قايسى رەۋىشتە سۆزلەيدىغانلىقى ئاللاھقا مەلۇملۇق، ئۇنىڭغا ئىشىنىش بىزگە پەرز، بۇ ھەقتە ئارتۇقچە ئىزدىنىش بىھۇدىدۇر.

3. دەججالنىڭ پەيدا بولىشى. دەججال سۆزى ئەرەب تىلىدا ھەقنى يالغان بىلەن يۆگىگۈچى ئالدامچى، كاززاپ مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قانچە ھەدىسلىرىدە قىيامەت يېقىنلاشقاندا مەشرىق تەرەپتىن بىر ئالدامچى دەججالنىڭ چىقىدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭغا يامغۇر ياغدۇرالايدىغان، ئۆلۈكنى تىرىلدۈرەلەيدىغان، قاقاس يەرلەرگە زىرائەت ئۈندۈرەلەيدىغان، يەرئاستى بايلىقلىرىنى چىقىرالايدىغان كارامەت ئاتا قىلىدىغانلىقىنى، شۇنىڭ بىلەن دەججالنىڭ ئىلاھلىق دەۋاسى قىلىپ، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەگىشىدىغانلىقى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ دەججالنى ئۆلتۈرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن.

9872/6063 ـ وعنه: رفعهُ: «لا تقومُ الساعةَ حتى ينزل الرومُ بالأعماقِ أو بدابق،

فيخرجُ إليهم جيشٌ من المدينة من خيار أهلِ الأرضِ يومئذٍ، فإذا تصافُّوا قالت الرومُ: خلُّوا بيننا وبين الذين سبوا منا نُقاتلهمُ، فيقولُ المسلمونَ: لا واللهِ لا نُخلي بينكُم وبين إخواننا فتقاتلُونَهُم، فينهزم ثلثٌ لا يتوبُ الله عليهم أبدًا ويُقتلُ ثلثٌ هم أفضلُ الشهداءِ عند الله، ويفتتحُ الثلثُ لا يُفتنونَ أبدًا، فيفتحونَ قسطنطينيَّة، فبينما هم يقتسمون الغنائمَ، قد علَّقُوا سيوفُهم بالزيتُون، إذ صاحَ فيهمُ الشيطانُ، إنَّ المسيحَ الدجالِ قد خلفكُم في أهليكُم، فيخرجونَ، وذلك باطلٌ، فإذ جاءُوا الشامَ خرجَ، فبينما هُم يُعدُّون للقتالِ يسوون صفوفهُم إذ أقيمتِ الصلاةُ، فينزلُ عيسى بنُ مريمَ فأمَّهُم، فإذا رآهُ عدوُّ الله ذابَ كما يذوبُ الملحُ في الماءِ، فلو تركهُ لانذاب حتى يهلك، ولكن يقتلُهُ بيده، فيريهم دمه بحربته»* مسلم (2897).

9872/6063 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رۇملۇقلار ئەئماق (ياكى دابىق) دېگەن يەرگە چۈشمىگىچە قىيامەت بولمايدۇ. ئۇ چاغدا، مەدىنىدىن يەر يۈزىنىڭ ئەڭ سەرخىل قوشۇنى چىقىدۇ. ئۇلار قارىمۇ - قارشى كېلىپ، سەپ تۈزۈپ تۇرغاندا، رۇملۇقلار: بىزنىڭ يولىمىزنى توسماڭلار، بىز ئادىمىمىزنى ئەسىر ئالغانلار بىلەن ئۇرۇشىمىز، دەيدۇ. لېكىن مۇسۇلمانلار: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، قېرىنداشلىرىمىزنى سىلەرگە تاپشۇرۇپ بەرمەيمىز، دەپ تۇرۇۋالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇرۇش باشلىنىدۇ. (مۇسۇلمانلارنىڭ) ئۈچتىن بىر قىسمى ئۇرۇش مەيدانىنى تاشلاپ قاچىدۇ، الله ئۇلارنىڭ تەۋبىلىرىنى ھەرگىز قوبۇل قىلمايدۇ. ئۈچتىن بىر قىسمى شېھىد بولىدۇ، بۇلار اللەنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئۇلۇغ شېھىد ھېسابلىنىدۇ. قالغان ئۈچتىن بىر قىسمى غەلىبە قىلىدۇ، شۇنىڭدىن كېيىن ئۇلار ھېچقانداق قىيىنچىلىققا دۇچ كەلمەيدۇ. ئۇلار قۇستانتىنىيە (ھازىرقى ئىستانبۇل)نى ئازاد قىلىدۇ، قىلىچلىرىنى زەيتۇن دەرىخىگە ئېسىپ قويۇپ، غەنىمەتلەرنى تەقسىم قىلىۋاتقىنىدا، بىر شەيتان چىقىپ: يۇرتۇڭلارنى دەججال بېسىۋالدى، دەپ توۋلايدۇ. ئۇلار يۈگۈرۈپ چىقىدۇ، لېكىن بۇنىڭ يالغان ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. شامغا يېتىپ كەلگەنلىرىدە، دەججال ھەقىقەتەن چىقىدۇ. ئۇلار سەپنى تۈزەپ، ئۇرۇشقا تەييارلىق قىلىۋاتقاندا، نامازغا تەكبىر ئېيتىلىدۇ. شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ، ئۇلارغا ئىمام بولىدۇ. اللەنىڭ دۈشمىنى(دەججال) ئۇنى كۆرگىنىدە، خۇددى تۇز سۇدا ئېرىگەندەك ئېرىشكە باشلايدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا چېقىلمىسىمۇ، ئۇ ئېرىپ ھالاك بولۇپ كېتەتتى، ئەمما الله ئۇنى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قولى بىلەن ئۆلتۈرىدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارغا نەيزىسىنىڭ ئۇچىدىكى قاننى كۆرسىتىدۇ. (مۇسلىم: 2897)

9926/6099 ـ نەۋۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن  مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى ئەتىگىنى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەججال ھەققىدە سۆزلىدى، ئۇنى بىردە ئەرزىمەس نەرسە قىلىپ كۆرسەتسە، بىردە قورقۇنچلۇق نەرسە قىلىپ كۆرسەتتى. ھەتتا بىز ئۇنى خورمىلىقتا باردەك ھېس قىلىپ قالدۇق. كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كەلگىنىمىزدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ بىر خىل ئەنسىزلىك ئىچىدە تۇرغىنىمىزنى سېزىپ: نېمە بولدۇڭلار؟  دەپ سورىدى. بىز: ئى رەسۇلۇللاھ ! ئەتىگەن

دەججال ھەققىدە سۆزلەپ، ئۇنى بىردە ئەرزىمەس نەرسە قىلىپ كۆرسەتسەڭ، بىردە قورقۇنچلۇق نەرسە قىلىپ كۆرسىتىپ، شۇنداق تەسۋىرلىدىڭكى، بىز ئۇنى خورمىلىقتا باردەك ھېس قىلىپ قالدۇق، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مېنىڭ سىلەر ئۇچۇن ئەنسىرەيدىغىنىم دەججالدىن باشقا بىر نەرسە. دەججال مەن ۋاپات بولماي تۇرۇپ چىقسا، سىلەرنى ئۇنىڭدىن مەن ئۆزەم ھىمايە قىلىمەن. ئۇ چىققان ۋاقىتتا مەن بولمىسام، ھەركىم ئۆزىنى ئۆزى ھىمايە قىلسۇن. اللە تائالا ھەر بىر مۇسۇلمان ئۇچۇن مېنىڭ ۋەكىلىمدۇر. ئۇ (دەججال) بۇدۇر چاچلىق، كۆزى تومپىيىپ چىققان ياش يىگىت بولۇپ، بەئەينى ئابدۇلئۇززا ئىبنى قەتەنگە ئوخشايدۇ. كىم ئۇنى ئۇچراتسا، ئۇنىڭغا قارشى كەھف سۈرىسىنىڭ باش تەرىپىنى ئوقىسۇن. ئۇ شام بىلەن ئىراق ئارىسىدىن چىقىدۇ، ئوڭ ۋە سول يېنىغا بۇزۇقچىلىق تېرىپ ماڭىدۇ. ئى اللەنىڭ بەندىلىرى ! (ئۇ چاغدا) مۇستەھكەم تۇرۇڭلار! دېدى. بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ يەر يۈزىدە قانچىلىك ۋاقىت تۇرىدۇ؟ دەپ سورىغانىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: 40 كۈن تۇرىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ بىر كۈنى بىر يىلغا، يەنە بىر كۈنى بىر ئايغا، يەنە بىر كۈنى بىر ھەپتىگە، باشقا كۈنلىرى بولسا، سىلەرنىڭ ھازىرقى كۈنلىرىڭلارغا ئوخشايدۇ، دېدى. بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! بىر يىلغا ئوخشاش بولغان كۈندە، بىزگە بىر كۈنلۈك ناماز يېتەمدۇ؟ دەپ سورىغانىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياق (يەتمەيدۇ) ئۇ ئۇزۇن كۈندە، ئۇنىڭ ۋاقتىنى مۆلچەرلەپ ئوقۇڭلار! دېدى. بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇنىڭ يەر يۈزىدىكى تېزلىكى قانچىلىك ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ شامال ئۇچۇرتقان يامغۇرغا ئوخشايدۇ. بىر قەۋمنىڭ ئالدىغا بارىدۇ، ئۇلارنى دەۋەت قىلىدۇ، ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىپ، چاقىرىقىنى قوبۇل قىلىدۇ. ئۇ ئاسمانغا ئەمىر قىلىدۇ، يامغۇر ياغىدۇ. زېمىنغا ئەمىر قىلىدۇ، ئۆسۈملۈك ئۆسىدۇ. مال چارۋىلار كەچقۇرۇنلىرى يېلىنلىرى سۈتكە تولغان، قوساقلىرىمۇ تويغان ھالدا قايتىدۇ. ئاندىن كېيىن، ئۇ باشقا بىر قەۋمنىڭ ئالدىغا بېرىپ، ئۇلارنى دەۋەت قىلىدۇ، ئەمما ئۇلار ئۇنىڭ سۆزىنى رەت قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلاردىن ئايرىلىدۇ. ئەتىسى سەھەردە، ئۇ قەۋم قوللىرىدا ھېچقانداق مال قالمىغانلىقىنى كۆرىدۇ. ئۇ بىر خاراب جايدىن ئۆتكەندە: خەزىنەڭنى چىقار! دەيدۇ. ئۇ يەرنىڭ خەزىنىلىرى خۇددى ھەسەل ھەرىلىرى باشلىقىغا ئەگەشكەندەك دەججالنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ ماڭىدۇ. كېيىن، ياش ۋە شوخ بىر يىگىتنى چاقىرىدۇ. ئۇنى قىلىچ بىلەن چېپىپ ئىككىگە بۆلۈۋېتىدۇ ۋە ئىككى تەرەپكە يېرقىرىتىپ تاشلىۋېتىدۇ، ئاندىن ئۇنى چاقىرسا، يۈزىدىن نۇر يېغىپ تۇرغان ھالدا تىرىلىپ، ناھايىتى خۇرسەن يېتىپ كېلىدۇ. دەل شۇ چاغدا، اللە تائالا مەريەم ئوغلى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئاسماندىن رەڭلىك ئىككى كىيىم كىيگەن ۋە ئىككى قولىنى ئىككى پەرىشتىنىڭ قاناتلىرىغا قويغان ھالدا شامنىڭ شەرقىدىكى ئاق مۇنارغا چۈشۈرىدۇ. ئۇ بېشىنى ئەگسە، سۇ تامچىلايدۇ. بېشىنى كۆتۈرسە، (سۇ) خۇددى مارجاندەك تۆكۈلۈپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ ھېدىنى ئالغان ھەر بىر كاپىر ئۆلىدۇ، ئۇنىڭ ھېدى ئۆزىنىڭ كۆزى يەتكەن جايغىچە يېتىپ بارىدۇ. ئۇ دەججالنى قوغلاپ، لۇد دەرۋازىسىغا بارغاندا ئۇنىڭغا يېتىشۋالىدۇ ۋە ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىدۇ. كېيىن مەريەم ئوغلى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ساقلىنىپ قالغان بىر قەۋم كېلىدۇ. (ئىيسا ئەلەيھىسسالام) ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى سىلايدۇ ۋە ھەر بىرىگە جەننەتتىكى دەرىجىلىرىگە قارىتا خىتاب قىلىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا، اللە

ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيي قىلىپ: "مەن بىر تائىپە بەندىلىرىمنى چىقاردىمكى، ھېچكىم ئۇلارغا تەڭ كېلەلمەيدۇ. شۇڭا سەن يېنىڭدىكى مۇئمىنلەرنى تۇر تېغىغا ئېلىپ كەل! "دەيدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن، اللە يەئجۇج ۋە مەئجۇجنى ئەۋەتىدۇ. ئۇلار ھەر قايسى تۆپىلىكلەردىن ئېقىپ كېلىدۇ، ئۇلارنىڭ دەسلەپكى پىرقىلىرى تەبەرىيە كۆلىدىن ئۆتكەندە، ئۇنىڭ سۈيىنى بىراقلا ئىچىۋېتىدۇ. كېيىنكى پىرقىلەر ئۆتكەندە: "بۇ كۆلدە سۇ بار ئىدى، قەيەرگە كەتتى؟ " دېيىشىدۇ. اللەنىڭ پەيغەمبىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋە ھەمراھلىرى قورشاۋغا ئېلىنىدۇ. ھەتتا بىر ئۆكۈزنىڭ بېشى ئۇلار ئۈچۈن سىلەرنىڭ ھازىرقى يۈز دىنارىڭلاردىنمۇ قىممەتلىك بولۇپ كېتىدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى اللە تائالاغا يالۋۇرىدۇ. اللە يەئجۇج ۋە مەئجۇجنىڭ بويۇنلىرىغا قۇرتلارنى مۇسەللەت قىلىپ قويىدۇ ۋە ھەممىسى خۇددى بىر ئادەم ئۆلگەندەك بىراقلا ئۆلىدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋە ھەمراھلىرى تۆپىلىكتىن پەسكە چۈشكەنلىرىدە، ئۇلارنىڭ ئۆلۈكلىرى ۋە بەدبۇي پۇراقلىرىدىن باشقا ھېچ نەرسە تاپالمايدۇ. ئۇلار اللەقا (بۇ ئۆلۈكلەرنىڭ ۋە بەدبۇي پۇراقلارنىڭ يوقىلىشىنى تىلەپ) دۇئا قىلىدۇ. اللە ئۇ يەرگە تۆگە بويىنىدەك يوغان قۇشلارنى ئەۋەتىدۇ، قۇشلار ئۇلارنى اللە خالىغان يەرگە ئېلىپ كېتىدۇ. ئاندىن اللە مول يامغۇر ياغدۇرۇپ، ئۇ يەرنى ئەينەكتەك پاك پاكىز قىلىۋېتىدۇ. ئاندىن زېمىنغا: "مېۋىلىرىڭنى ئۆستۈرۈپ، بەرىكىتىڭنى بەرگىن! "دېيىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، جامائەت ئۇ كۈنى ئانار يەيدۇ ۋە ئانارنىڭ پوستى ئاستىدا سايىدايدۇ. اللە ھەممە نەرسىگە بەرىكەت بېرىدۇ، ھەتتا يېڭى بوتىلاقلىغان بىر تۆگىنىڭ سۈتى بىر پۈتۈن خەلققە، يېڭى موزايلىغان بىر كالىنىڭ سۈتى بىر قەبىلىگە، يېڭى قوزىلىغان بىر قوينىڭ سۈتى بىر توپ كىشىگە يېتىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا، اللە مەيىن شامال ئەۋەتىدۇ. بۇ شامال ئۇلارنىڭ قولتۇق ئاستىلىرىدىن ئۆتۈپ، ھەر بىر مۇئمىن ۋە مۇسۇلماننىڭ روھىنى قەبز قىلىدۇ. ئىنسانلارنىڭ ئەسكىلىرى قېلىپ، ئېشەكتەك ئاشكارا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىدۇ. قىيامەت ئەنە شۇلارنىڭ ئۈستىگە قايىم بولىدۇ. باشقا بىر رىۋايەتتە: "بۇ كۆلدە سۇ بار ئىدى "دېگەن سۆزدىن كېيىن مۇنداق بايان قىلىنىدۇ: كېيىن بەيتۇلمۇقەددەستىكى بىر تاغقا بېرىپ: "بىز يەر يۈزىدە ئۆلتۈرمىگەن كىشى قالمىدى، ئەمدى ئاسماندىكىلەرنى ئۆلتۈرىمىز "دېيىشىدۇ ۋە ئاسمانغا ئوق ئېتىشقا باشلايدۇ. ئەمما اللە ئۇلارنىڭ ئوقلىرىنى قانغا بويالغان ھالدا ئارقىسىغا قايتۇرىدۇ. (مۇسلىم: 2937)

9936/6105 ـ عمرانُ بن حصينٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «من سمع الدجال فلينأ عنهُ فوالله إنَّ الرجلَ ليأتيهُ وهو يحسبُ أنه مؤمنٌ فيتبعه مما بعث به من الشبهاتِ»* أبو داود (4319)

9936/6105 ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دەججالنىڭ چىققانلىقىنى ئاڭلىغانلار ئۇنىڭدىن يىراق تۇرسۇن! اللە بىلەن قەسەمكى، كىشى ئۆزىنى مۇئمىن ھېسابلاپ، ئۇنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ، كېيىن ئۇنىڭ ئېيتقان شۈبھىلىك سۆزلىرى تۈپەيلىدىن ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېتىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4319)

9937 /6106 ـ عمرانُ بن حصينٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «ما بين خلق آدمَ إلى

قيام الساعةِ خلقٌ أكبرُ من الدجالِ»* مسلم (2946 / 127).

6106/ 9937 ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ تاكى قىيامەتكىچە دەججالدىن چوڭ مەخلۇق يارىتىلمايدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: دەججالدىنمۇ چوڭ بىر ھادىسە بولمايدۇ دەپ كەلگەن. (مۇسلىم: 2946)

9942/6108 ـ عبادةُ بن الصامت رفعهُ: «إني حدثتُكُم عن الدجالِ حتى خشيتُ أن لا تعقلُوا، إنَّ المسيحَ الدجالَ قصيرٌ أفحج، جعدُ، أعورُ، مطموسُ العين، ليست بناتئةٍ ولا حجراءَ، فإن التبسَ عليكُم فاعلمُوا أنَّ ربكُم ليس بأعور»* أبو داود (4320)

9942/6108 ـ ئۇبادە ئىبنى سامىتتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن دەججال ھەققىدە سىلەرگە كۆپ سۆزلەپ بەردىم، چۈنكى چۈشىنەلمەي قېلىشىڭلاردىن قورقتۇم. دەججال پاكار بويلۇق، ئالچاڭلاپ ماڭىدىغان، چاچلىرى بۇدۇر، يەكچەشمە، كۆزى پولتىيىپ چىقىپمۇ كەتمىگەن، كىرىپمۇ كەتمىگەن، بەلكى سۇۋۇۋېتىلگەندەكلا كۆرۈنىدىغان بىرى بولۇپ، ئەگەر ئۇنى پەرق قىلالماي قالساڭلار، بىلىڭلاركى، رەببىڭلار يەكچەشمە ئەمەس. (ئەبۇ داۋۇت: 4320)

9945/6109 ـ أبو بكرٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعهُ: «الدجالُ يخرجُ من أرضٍ بالمشرقِ يقالُ لها: خراسان، يتبعُه أقوامٌ كأنَّ وجوههم المجانُ المطرقةُ»* الترمذي (2237)، ابن ماجه (4072)

9945/6109 ـ ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دەججال مەشرىقتىن، "خۇراسان "دەپ ئاتالغان جايدىن چىقىدۇ، ئۇنىڭغا يۈزلىرى تېرىدىن قىلىنغان قالقانغا ئوخشايدىغان بىر قەۋم ئەگىشىدۇ. (تىرمىزى: 2237)

9947/6110 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «يتبعُ الدجالُ من يهودِ أصفهانَ سبعونَ ألفًا عليهم الطيالسةُ»* مسلم (2944).

9947/6110 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دەججالغا ئىسپاھان يەھۇدىيلىرىدىن يېشىل كىيىم كىيگەن 70 مىڭ كىشى ئەگىشىدۇ. (مۇسلىم: 2944)

6107/ 9939 ـ ابنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعهُ: «إنَّ الله ليس بأعورَ، إلا إنَّ المسيحَ الدجال أعورُ العينِ اليمنى، كأنَّ عينيهِ عنبةٌ طافئةٌ»* البخاري (5902)، مسلم (169)، الترمذي (2241)

6107/ 9939 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جامائەتكە دەججال ھەققىدە سۆزلەپ مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، الله بىر كۆزلۈك ئەمەس، بەلكى دەججال بىر كۆزلۈك بولۇپ، ئوڭ كۆزى قارىغۇدۇر. ئۇنىڭ كۆزى خۇددى پولتىيىپ چىققان ئۈزۈمگىلا ئوخشايدۇ. (مۇسلىم:

(169

4.ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشىشى. قۇرئان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى خەۋەر بەرگەن قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرىنىڭ بىرى دەججالنىڭ پەيتىنىسى كۈچىيىپ، مۆئمىنلەر قاتتىق قىسىلغان چاغدا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ دەججالنى ئۆلتۈرىشى ۋە ئىسلام شەرىئىتى بويىچە ھۆكۈم يۈرگۈزىشىدۇر.

6081/ 9893 ـ حذيفةُ بنُ أسيدٍ الغفاري – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «إنها لن تقوم الساعة حتى تروا قبلها عشر آياتٍ، فذكر الدخانَ، والدجالَ، والدابة، وطلوعَ الشمس من مغربها، ونزول عيسىَ، ويأجوجَ ومأجوجَ، وثلاثةَ خسوفٍ؛ خسفٌ بالمشرقِ، وخسفٌ بالمغربِ، وخسفٌ بجزيرة العرب، وآخرُ ذلك نارٌ، تطردُ الناسَ إلى محشرهم»* مسلم (2901)، أبو داود (4311).

6081/ 9893 ـ ھۇزەيفە ئىبنى ئەسىد غىفارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز ئارىمىزدا مۇتالىئە قىلىشىۋاتاتتۇق، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كىرىپ كەلدى ۋە: نېمە توغرىسىدا مۇزاكىرە قىلىشىۋاتىسىلەر؟ دەپ سورىدى. بىز: قىيامەت ھەققىدە سۆزلىشىۋاتاتتۇق، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قىيامەتتىن بۇرۇن ئون خىل ئالامەتنى كۆرمىگىچە قىيامەت قائىم بولمايدۇ. ئۇلار: تۈتۈن، دەججال، غەلىتە مەخلۇق، قۇياشنىڭ غەربتىن چىقىشى، مەريەم ئوغلى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشۈشى، يەئجۇج ۋە مەئجۇجنىڭ چىقىشى، مەشرىقتە، مەغرىبتە ۋە ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ھەربىرىدە بىردىن ئۈچ يەر يۇتۇش بولىدۇ. ئەڭ ئاخىرىدا يەمەندىن بىر ئوت چىقىپ، ئىنسانلارنى مەھشەرگاھقا ھەيدەيدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 2901)

9966/6123 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رواية: «ليسَ بيني وبينهَ نبيٌّ، وإنهُ نازلٌ، فإذا رأيتُمُوه فاعرفُوهُ، فإنهُ رجلٌ مربوعٌ إلى الحمرةِ والبياضِ، ينزلُ بين ممصرتين، كأنَّ رأسهُ يقطرُ، وإن لم يصبهُ بللٌ، فيقاتلُ الناسَ على الإسلامِ، فيدقُ الصليبَ ويقتلُ الخنزيرَ، ويضعُ الجزيةَ، ويهلكُ الله في زمانهِ المللَ كلَّها إلا الإسلامَ، ويهلكُ المسيحَ الدجالَ، ثم يمكثُ في الأرضِ أربعينَ سنةً، ثم يُتوفى ويُصلي عليهِ المسلمونَ»* أبو داود (4324)

9966/6123 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن بىلەن ئۇنىڭ (يەنى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئارىسىدا ھېچقانداق پەيغەمبەر يوقتۇر. ئۇ شەك شۈبھىسىز چۈشىدۇ، ئۇنى كۆرگەن چېغىڭلاردا تونۇۋېلىڭلاركى، ئۇ ئوتتۇرا بويلۇق، رەڭگى ئاق قىزىل كېلىدۇ. ئۈستىگە سارغۇچ رەڭلىك ئىككى قۇر كىيىم كىيىدۇ. بېشى ھۆل بولمىسىمۇ، خۇددى سۇ تامچىلاۋاتقاندەك پارقىراپ تۇرىدۇ. ئۇ ئىنسانلار بىلەن ئىسلام ئۈچۈن ئۇرۇشۇپ، كرىستنى سۇندۇرىدۇ، توڭگۇزنى ئۆلتۈرىدۇ، جىزيەنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. الله ئۇنىڭ زامانىدا ئىسلام دىنىدىن باشقا بارلىق دىنلارنى يوق قىلىپ، دەججالنى ھالاك قىلىدۇ. ئۇ يەر يۈزىدە تولۇق 40

يىل ياشاپ، ئاندىن ۋاپات بولىدۇ. ئۇنىڭ نامىزىنى مۇسۇلمانلار چۈشۈرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4324)

5. يەجۇج- مەجۇجلارنىڭ مەيدانغا چىقىشى. ئاللاھتائالا قۇرئاندا زامان ئاخىرىدا يەجۇج- مەجۇج دېيىلىدىغان، سان جەھەتتىن ئىنتايىن كۆپ بىر قەۋمنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ يەر يۈزىدە پىتنە-پاسات تېرىپ، بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغانلىقى، بۇ قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن ئىكەنلىكىگە ئىشارە قىلغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

حَتَّى إِذَا فُتِحَتْ يَأْجُوجُ وَمَأْجُوجُ وَهُم مِّن كُلِّ حَدَبٍ يَنسِلُونَ (96) وَاقْتَرَبَ الْوَعْدُ الْحَقُّ فَإِذَا هِيَ شَاخِصَةٌ أَبْصَارُ الَّذِينَ كَفَرُوا يَا وَيْلَنَا قَدْ كُنَّا فِي غَفْلَةٍ مِّنْ هَذَا بَلْ كُنَّا ظَالِمِينَ (97)

«يەجۇج-مەجۇج (توسمىسى) ئېچىۋېتىلگەندە، ئۇلار زېمىننىڭ ھەربىر تۆپىلىكلىرىدىن ئالدىراپ چىقىپ كېلىدۇ. راست ۋەدە (يەنى قىيامەتنىڭ ۋاقتى) يېقىنلاشتى، ئۇ كۈندە كافىرلارنىڭ كۆزلىرى چەكچىيىپ قالىدۇ». (سۈرە ئەنبىيا 96-97-ئايەت)

6. قۇياشنىڭ مەغرىبتىن چىقىشى. قۇياشنىڭ مەغرىبتىن چىقىشى بىلەن ئىمان ۋە تەۋبىنىڭ ۋاقتى تۈگىگەن بولىدۇ، يەنى بۇ ۋاقىتتا ئېيتقان ئىمان ۋە قىلغان تەۋبىنىڭ پايدىسى بولمايدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[هَلْ يَنظُرُونَ إِلاَّ أَن تَأْتِيهُمُ الْمَلآئِكَةُ أَوْ يَأْتِيَ رَبُّكَ أَوْ يَأْتِيَ بَعْضُ آيَاتِ رَبِّكَ يَوْمَ يَأْتِي بَعْضُ آيَاتِ رَبِّكَ لاَ يَنفَعُ نَفْسًا إِيمَانُهَا لَمْ تَكُنْ آمَنَتْ مِن قَبْلُ أَوْ كَسَبَتْ فِي إِيمَانِهَا خَيْرًا قُلِ انتَظِرُواْ إِنَّا مُنتَظِرُونَ (158)]

«پەرۋەردىگارىڭنىڭ قۇياش (مەغرىبتىن چىقىشىدىن ئىبارەت) بەزى ئالامەتلىرى كەلگەن كۈندە ئىلگىرى ئىمان ئېيتمىغانلارنىڭ ياكى ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلمىغانلارنىڭ ئېيتقان ئىمانى پايدىسىز بولىدۇ» [ئەنئام سۈرىسى 158 - ئايەت].

6085/ 9898 ـ ابنُ عمرو بن العاصِ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: أولُ الآية خروجًا، طلوعُ الشمسِ من مغربها، وخروجُ الدابةِ على الناسِ ضحىً، وأيتُهما كانت قبل صاحبتها فالأخرى على أثرها قريبًا* مسلم (2941)، أبو داود (4310).

6085/ 9898 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنۇ ھەدىسىنى يادلىۋالغانىدىم: قىيامەتنىڭ دەسلەپكى ئالامەتلىرىدىن بىرى، قۇياشنىڭ پاتقان يېرىدىن چىقىشى ۋە چاشكا ۋاقتىدا يەر ھايۋىنىنىڭ چىقىشى بولۇپ، بۇلارنىڭ قايسىبىرى يەنە بىرىدىن بۇرۇن چىقسا، كېيىنكىسى ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا چىقىدۇ. (مۇسلىم: 2941)

7. ھىجاز زېمىنىدىن چوڭ بىر ئوتنىڭ چىقىشى.

9865/6057 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعهُ: «لا تقومُ الساعةُ حتى تخرج نارٌ من أرضِ الحجازِ تضيءُ أعناقَ الإبل ببصرى»* البخاري (7118) مسلم (2902).

9865/6057 ـ سەئىد ئىبنى مۇسەييەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ:

ھجاز زېمىندىن بىر ئوت چىقىپ، بۇسرادىكى تۆگىلەرنىڭ بوينىنى يورۇتمىغىچە قىيامەت قايىم بولمايدۇ. (بۇخارى: 7118)

## قىيامەتنىڭ باشلىنىشى

قىيامەت، كائىناتتا ئومۇمىيۈزلۈك چوڭ ئۆزگىرىشنىڭ يۈز بېرىشى بىلەن باشلىنىدۇ. ئۇ كۈندە ئاسماننىڭ يېرىلىشى، يۇلتۇزلارنىڭ ۋە باشقا پلانېتلارنىڭ بىر ـ بىرىگە ئۇرۇلۇش نەتىجىسىدە يوقىلىشى، زېمىننىڭ تەۋرەپ پارچە ـ پارچە بولۇپ كېتىشى، تاغلارنىڭ كۈكۈنتالقان بولۇپ، بىر دۆۋە قۇمغا ئايلىنىشى قاتارلىق ۋەقەلەر يۈز بېرىدۇ. ئاللاھ قىيامەتنىڭ باشلىنىش ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

[يَوْمَ تُبَدَّلُ الأَرْضُ غَيْرَ الأَرْضِ وَالسَّمَاوَاتُ وَبَرَزُواْ للّهِ الْوَاحِدِ الْقَهَّارِ (48)]

«ئۇكۈندە زېمىنمۇ باشقا بىر زېمىنغا، ئاسمانلارمۇ باشقا بىر ئاسمانلارغا ئايلىنىدۇ. ئۇلار (يەنى پۈتۈن خالايىق قەبرىلىرىدىن چىقىپ) يېگانە، قۇدرەتلىك ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا (يەنى مەھشەرگاھدا) ھازىر بولىدۇ» [ئىبراھىم سۈرىسى 48 ـ ئايەت]. ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذَا الْجِبَالُ سُيِّرَتْ (3) وَإِذَا الْعِشَارُ عُطِّلَتْ (4) وَإِذَا الْوُحُوشُ حُشِرَتْ (5) وَإِذَا الْبِحَارُ سُجِّرَتْ (6) وَإِذَا النُّفُوسُ زُوِّجَتْ (7) وَإِذَا الْمَوْؤُودَةُ سُئِلَتْ (8) بِأَيِّ ذَنبٍ قُتِلَتْ (9) وَإِذَا الصُّحُفُ نُشِرَتْ (10) وَإِذَا السَّمَاء كُشِطَتْ (11) وَإِذَا الْجَحِيمُ سُعِّرَتْ (12) وَإِذَا الْجَنَّةُ أُزْلِفَتْ (13) عَلِمَتْ نَفْسٌ مَّا أَحْضَرَتْ (14)]

«كۈننىڭ نۇرى ئۆچكەن چاغدا، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا، تاغلار گۇمران بولغان چاغدا، بوغاز تۆگىلەر تاشلىۋېتىلگەن چاغدا، ياۋايى ھايۋانلار توپلانغان چاغدا، دېڭىزلار ئوت بولۇپ لاۋۇلدىغان چاغدا، جانلار (ئۆز قاياشلىرىغا) قوشۇلغان چاغدا، تىرىك كۆمۈۋېتىلگەن قىزدىن سەن قايسى گۇناھ بىلەن ئۆلتۈرۈلدۈڭ؟ دەپ سورالغان چاغدا، نامە ـ ئەماللار ئېچىلغان چاغدا، ئاسمان ئېچىپ تاشلانغان چاغدا، دوزاخ قىزىتىلغان چاغدا، جەننەت تەقۋالارغا يېقىنلاشتۇرۇلغان چاغدا، ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئىشلىرىنى بىلىدۇ.» [تەكۋىر سۈرىسى 1 ـ 14 ـ ئايەتلەر].

9891/6079 ــ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «لا تقومُ الساعةُ حتى تقتتلَ فئتانِ عظيمتان، يكونُ بينهما مقتلةٌ عظيمةٌ دعواهما واحدةٌ، وحتى يُبعثَ دجالونَ كذابونَ قريبٌ من ثلاثين، كلُّهم يزعمُ أنهُ رسولُ الله، وحتى يُقبضَ العلمُ، وتكثر الزلازلُ، ويتقاربَ الزمانُ، وتظهرَ الفتنُ، ويكثرَ الهرجُ، وهو القتلُ، وحتى يكثر فيكمُ المالُ فيفيض، حتى يهمَّ رب المالِ من يقبلُ صدقته، وحتى يعرضهُ فيقولَ الذي عُرِض هو عليه: لا أرب لي فيه، وحتى يتطاولَ الناسُ في البنيان، وحتى يمرَّ الرجلُ بقبر الرجلِ فيقول: يا ليتني مكانهُ، وحتى تطلعَ الشمسُ من مغربها فإذا طلعت ورآها الناسُ آمنوا أجمعون، فذلك حينَ لا ينفعُ نفسًا إيمانها لم تكن آمنت من قبلُ أو كسبت في إيمانها خيرًا، فلتقومنَّ الساعةُ وقد نشر الرجلانِ ثوبهما بينهما فلا يتبايعانهِ ولا يطويانه، ولتقومنَّ الساعةُ وقد انصرفَ الرجلُ بلبنٍ لقحته فلا يطعمُهُ، ولتقومنَّ الساعةُ وهو يليطُ حوضهُ

فلا يُسقى فيه، ولتقومنَّ الساعة وقد رفع أكلتهُ إلى فيه فلا يطعمها»* البخاري (7121)، مسلم (157).

9891/6079 ــ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى چوڭ مۇسۇلمان قوشۇنى بىر - بىرىگە قارشى ئۇرۇش قىلمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ، گەرچە ئۇلارنىڭ دەۋالىرى بىر بولسىمۇ، ئارىلىرىدا چوڭ ئۇرۇش چىقىدۇ. ھەر بىرى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى دەۋا قىلىدىغان ئوتتۇزغا يېقىن يالغانچى دەججال چىقمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. ئىلىم كۆتۈرۈلمىگىچە، يەر تەۋرەش كۆپەيمىگىچە، ۋاقىت بىر - بىرىگە يېقىنلىشىپ كەتمىگىچە، پىتنىلەر ئاشكارا بولمىغىچە، ئۇرۇش كۆپەيمىگىچە، ئاراڭلاردا مال - دۇنيا ئېشىپ تېشىپ، بايلار زاكات بېرىدىغان كىشىلەرنى تاپالمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. (مال شۇنچىلىك كۆپىيىپ كېتىدۇكى) بايلار مېلىنىڭ زاكىتىنى كىمگە تەڭلىسە، ئۇ كىشى بايغا: ”مېنىڭ بۇنىڭغا ئېھتىياجىم يوق “ دەيدۇ. ئىنسانلار ئېگىز بىنالارنى قۇرمىغىچە، ھەتتا بىر كىشى بىرىنىڭ قەبرىسىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: ”كاشكى بۇنىڭ ئورنىدا مەن بولسامچۇ “ دېمىگىچە، قۇياش غەربتىن چىقمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. قۇياش غەربتىن چىققاندا، ئىمان ئېيتمىغان كىشى قالمايدۇ. ئۇ چاغدا ئېيتىلغان ئىمان پايدىسىز بولىدۇ، قۇرئاندا مۇنداق دېيىلگەن: {پەرۋەردىگارىنىڭ بەزى ئالامەتلىرى كەلگەن كۈندە ئىلگىرى ئىمان ئېيتمىغانلارنىڭ ياكى ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلمىغانلارنىڭ ئېيتقان ئىمانى پايدىسىز بولىدۇ} (سۈرە ئەنئام 158 - ئايەت) ئىككى كىشى سودىلىشىش ئۈچۈن رەختلىرىنى يېيىپ، تېخى سودىلىشالماي، ھەتتا (رەختلىرىنى) قاتلاشقىمۇ ئۈلگۈرمەي تۇرۇپ قىيامەت قائىم بولىدۇ. تۆگىسىنىڭ سۈتىنى ساغقان كىشى، سۈتنى ئىچىشكە ئۈلگۈرمەستىن قىيامەت قائىم بولىدۇ. كىشى كۆلىنى رېمونت قىلىپ، ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشقا ئۈلگۈرەلمەي تۇرۇپ قىيامەت قائىم بولىدۇ. بىر كىشى لوقمىسىنى ئاغزىغا ئېلىپ، يۇتۇشقا ئۈلگۈرمەي تۇرۇپ قىيامەت قائىم بولىدۇ. (بۇخارى: 7121)

## بەئس دېگەن نېمە؟

بەئس - قىيامەت قايىم بولغان كۈنى ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام ئىككىنچى قېتىملىق سۇرگە پۈۋلىگىنىدىن كېيىن (بىرىنچى قېتىملىق پۈۋلىشى بىلەن پۈتۈن خالايىق ئۆلىدۇ) پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ تىرىلىشى دېمەكتۇر. كاپىرلارنىڭ ئۇ كۈندىكى ھەيرانلىقىنى ھېكايە قىلىپ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[قَالُوا يَا وَيْلَنَا مَن بَعَثَنَا مِن مَّرْقَدِنَا هَذَا مَا وَعَدَ الرَّحْمَنُ وَصَدَقَ الْمُرْسَلُونَ (52)]

«(ئۇ كۈندە) ئۇلار يەنى كاپىرلار ۋاي ئىست! بىزنى ئۇخلاۋاتقان يېرىمىزدىن (يەنى قەبرىمىزدىن) كىم ئويغاتتى دەيدۇ» [ياسىن سۈرىسى 52 - ئايەت].

قىيامەت كۈندىكى تىرىلىش جان ۋە بەدەن بىلەن بولىدۇ. بۇ ئاللاھقا ھەرگىزمۇ قىيىن ئەمەس. ئىنساننى دەسلەپتە يوق يەردىن بار قىلغان ئاللاھ مەيلى ئۇنىڭ جەسىدى چىرىپ تۇپراققا ئايلىنىپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى يىرتقۇچلارغا يەم بولۇپ تۈگىشىپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى تىتىلىپ پارچە - پارچە بولۇپ كەتكەن بولسۇن، ھەر ھالەتتە ئۇنى بىرلەشتۈرۈپ ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە

قادىردۇر. ئىنسان ئۈچ ئاساسلىق ماددىدىن تەركىب بولغان بولۇپ، ئۇلار:

1 ـ ئادەم ئەلەيھىسسالام نەسلىدىن داۋام قىلىپ كەلگەن ئۇرۇق(ئەرەب تىلىدا، «ئەجەبۇززەنەب» دەپ ئاتىلىدۇ).

2 ـ ئىنسان جىسمىنى ئۆستۈرگەن تۇپراق نەسلىلىك ئوزۇقلۇقلار.

3 ـ ئىنسان ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى ۋاقتىدا ئاللاھ تەرىپىدىن ئاتا قىلىنغان جان.

يۇقىرىقى ئۈچ ماددىنىڭ تەركىبلىنىشى بىلەن «ئىنسان» دەپ ئاتىلىدىغان ئاڭلىق مەخلۇقات بۇ قىسقىغىنە ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتىلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ ئەجىلى توشقان ھامان، بۇ دۇنيادىن ئايرىلىپ بەرزەخ ئالەمگە يۆتكىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدا بىرىنچى قېتىملىق كىچىك ھېسابىنى بېرىدۇ. ئاندىن قىيامەت قايىم بولغان كۈنى قايتا تىرىلدۈرىلىدۇ. ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن، ئۇ دەسلەپتە تەركىبلەنگەن ئۈچ ماددا ئەسلىگە قايتىدۇ، يەنى تۇپراق تۇپراققا، جان ئاللاھ خالىغان جايغا قايتىدۇ. پەقەت ئىنساننىڭ بىرىنچى تەركىبى بولغان ئۇرۇق تۇپراقتا چىرىمەستىن، ئوتتا كۆيگەن ياكى يىرتقۇچلارنىڭ ئاشقازانلىرىدا ئېزىلگەن بولسىمۇ يوقالماستىن تا قىيامەتكىچە ساقلىنىپ قالىدۇ. بۇ ئاللاھ ئۈچۈن قىيىن ئىش ئەمەس. ئاللاھ ئۇنىڭسىزمۇ، ئىنسانلارنى خالىغان ئۇسۇل بىلەن تىرىلدۈرۈپ ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر. چۈنكى ئۇ جانلىقلارنىڭ دەسلەپكى ئۇرۇقىنى يوقتىن بار قىلغان زات ئەمەسمۇ؟!

قىيامەت قايىم بولغان كۈنى قاتتىق يامغۇر ياغىدۇ. شۇ ۋاقىتتا، خۇددى زىرائەتلەر يەرگە تىكىلگەن ئۇرۇقتىن ئۈنۈپ چىققاندەك، ئىنساننىڭ تەركىبلىنىشىدىكى ئۈچ ئاساسلىق ماددىنىڭ بىرىنچىسى بولغان ئۇرۇقتىن ئىنسان ئۈنۈپ چىقىدۇ. قىيامەت كۈنىدىكى بۇ ئەھۋال بۇ دۇنيادىكى دەل ـ دەرەخلەر، زىرائەتلەر ۋە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. بۇلارمۇ يەرگە تىكىلگەن ئۇرۇقچىلارنىڭ ئۈنۈپ چىقىشى ئارقىسىدا بارلىققا كېلىدۇ.

9971/6128 ــ أبو هريرةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعهُ: «ما بين النفختين أربعونَ» قيل أربعونَ يومًا؟ قال أبو هريرةَ: أبيتُ، قالُوا: أربعونَ شهرًا؟ قالَ: أبيتُ، قالوا: أربعونَ سنةً؟ قال: أبيتُ، ثم ينزلُ من السماءِ ماءٌ فينبتونَ كما ينبتُ البقلُ، وليس من الإنسان شيء إلا يبلى إلا عظمٌ واحدٌ وهو عجبُ الذنبِ، منه يُركبُ الخلقُ يوم القيامةِ* البخاري (4814)، مسلم (2955) النسائي (4 / 111 . 112)، مالك (1 / 391 / 99)

9971/6128 ــ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىككى سۇر ئارىسىدا 40 بار دېدى. ساھابىلەر ئەبۇ ھۇرەيرەدىن: 40 كۈنمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئەبۇ ھۇرەيرە: بىر نەرسە دېيەلمەيمەن، دېدى. ساھابىلەر: 40 ئايمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئەبۇ ھۇرەيرە: بىر نەرسە دېيەلمەيمەن، دېدى. ساھابىلەر 40 يىلمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئەبۇ ھۇرەيرەمۇ بىر نەرسە دېيەلمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دېدى: الله ئاسماندىن يامغۇر ياغدۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئىنسانلار يەردىن ئوتياش ئۈنۈپ چىققاندەك ئۈنۈپ چىقىدۇ. ئىنساننىڭ قۇيرۇق سۆڭىكىدىن باشقا چىرىمەيدىغان بىرمۇ ئەزاسى يوق. ئىنسان قىيامەت كۈنى ئەشۇ سۆڭەكتىن قايتا تىرىلدۈرۈلىدۇ. (مۇسلىم: 2955) ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ :

[أَوَلَمْ يَرَ الْإِنسَانُ أَنَّا خَلَقْنَاهُ مِن نُّطْفَةٍ فَإِذَا هُوَ خَصِيمٌ مُّبِينٌ (77) وَضَرَبَ لَنَا مَثَلًا وَنَسِيَ خَلْقَهُ قَالَ مَنْ يُحْيِي الْعِظَامَ وَهِيَ رَمِيمٌ (78) قُلْ يُحْيِيهَا الَّذِي أَنشَأَهَا أَوَّلَ مَرَّةٍ وَهُوَ بِكُلِّ خَلْقٍ عَلِيمٌ (79)]

«ئىنسان بىلمەمدۇكى، بىز ھەقىقەتەن ئۇنى ئابمەنىدىن ياراتتۇق. ئەمدى ئۇ (پەرۋەردىگارىغا) ئاشكارا خۇسۇمەتچى بولۇپ قالدى. ئۇ، بىزگە (ئىنساننىڭ قايتا تىرىلىشىنى يىراق ساناپ چىرىگەن سۆڭەكلەرنى) مىسال قىلىپ كۆرسەتتى. ئۆزىنىڭ يارىتىلغانلىقىنى بولسا ئۇنتۇدى. ئۇ: چىرىپ كەتكەن سۆڭەكلەرنى كىم تىرىلدورەلەيدۇ؟ دېدى، ئېيتقىنكى، ئۇلارنى ئەڭ دەسلەپتە ياراتقان زات تىرىلدۈرىدۇ .ئۇ ھەر بىر مەخلۇقاتنى بىلگۈچىدۇر» [ياسىن سۈرىسى 77 ـ 78 ـ 79 ـ ئايەتلەر].

## ھەشر

ھەشر ـ قىيامەت كۈنى ئىنسانلار تىرىلگەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىدىن قوزغۇلۇپ چىقىپ ھېساب مەيدانىغا توپلىنىشى دېمەكتۇر. ئاللاھ ھەشر ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

[يَوْمَ نَحْشُرُ الْمُتَّقِينَ إِلَى الرَّحْمَنِ وَفْدًا (85) وَنَسُوقُ الْمُجْرِمِينَ إِلَى جَهَنَّمَ وِرْدًا (86)]

قىيامەت كۈنى تەقۋادارلارنى مەرھەمەتلىك پەرۋەردىگارنىڭ دەرگاھىغا ئىززەت بىلەن يىغىمىز. گۇناھكارلارنى ئۇلار چاڭقىغان ھالدا جەھەننەمگە ھەيدەيمىز» [مەريەم سۈرىسى 85 ـ 86 ـ ئايەتلەر].

## شاپائەت

ئاللاھ تائالا شاپائەتنى مۇقىملاشتۇرۇپ قۇرئاندا مۇنداق دېگەن : «بۇ كۈندە مەرھەمەتلىك ئاللاھ ئىزنى بەرگەن ۋە سۆزىدىن ئاللاھ رازى بولغان ئادەمنىڭ شاپائىتىدىن باشقا ھېچقانداق شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ». «ئاللاھنىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ ئاللاھنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؟». (سۈرە بەقەرە 25ـ ئايەت)

يۇقىرىقى ئايەتلەردىن مەلۇم بولىدۇكى، شاپائەتنىڭ ئىككى تۈرلۈك شەرتى بار، بىرىنچىسى ئاللاھ تائالانىڭ شاپائەت قىلغۇچىغا رۇخسەت قىلىشى، ئىككىنچى شاپائەت قىلىنغۇچى گۇناھ مەئسىيەتلەرنى ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان مۆمىن بولىشى. چۈنكى ئاللاھ ھەرقانداق كىشىنىڭ كاپىر ياكى مۇشرىكقا شاپائەت قىلىشىنى قوبۇل قىلمايدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشرىك دادىسى ھەققىدىكى ئىستىغفارىنى، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كاپىر ئوغلى توغرىسىدىكى ئىستىغفارىنى قوبۇل قىلمىغان.

ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا كاتتا فەزىل، مەرھەمەتلەرنى ئاتا قىلغان بولۇپ، شۇلاردىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرەتتە ئۆز ئۇممەتلىرىگە شاپائەت قىلىشىدۇر. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن : «ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ ئىجابەت بولىدىغان دۇئاسى بار. مەن ئىجابەت بولىدىغان دۇئايىمنى ئاخىرەتتە ئۇممىتىمگە شاپائەت قىلىشقا ساقلىماقچىمەن» (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتى ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، بىرىنچىسى چوڭ شاپائەت دەپ

ئاتىلىدۇ. بۇ مەھشەرگاھنىڭ قىيىن مىنۇتلىرىدا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن خالايىققا قىلىدىغان شاپائەتى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام قىيامەت كۈنىدىكى چوڭ شاپائەت توغرىلىق مۇنداق دېگەن: مۆمىنلەر قىيامەت كۈنى يىغىلىپ، ئاللاھنىڭ ئالدىدا بىزگە شاپائەت قىلىدىغان بىر كىشىدىن شاپائەت تەلەپ قىلساق دېيىشىپ ، ئادەم ئەلەيهىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: سەن بولساڭ ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى، ئاللاھ سىنى ئۆز قولى بىلەن ياراتقان، پەرىشتىلەرنى ساڭا سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغان، ساڭا پۈتۈن شەيئىلەرنىڭناملىرىنى بىلدۈرگەن، رەببىڭنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلىپ، بىزنى بۇ كۈلپەتتىن قۇتۇلدۇرساڭ دەيدۇ، ئادەم ئەلەيهىسسالام: مەن سىلەرگە شاپائەت قىلالايدىغان دەرىجىدە ئەمەسمەن، دەپ ئۆزىنىڭ گۇناھىنى ئەسلەپ خىجىل بولۇپ، نۇھ ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار، ئۇ ئاللاھ زېمىن ئەھلىگە ئەۋەتكەن دەسلەپكى پەيغەمبەردۇر، دەيدۇ. ئۇلار نۇھ ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ، نۇھ ئەلەيهىسسالام: مەن سىلەرگە شاپائەت قىلالايدىغان دەرىجىدە ئەمەسمەن دەيدۇ ۋە ئۆزى بىلمەيدىغان نەرسە ئۈستىدە ئاللاھقا تەلەپ قويغانلىقىنى ئەسلەپ خىجىل بولۇپ، ئاللاھنىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار دەيدۇ. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. ئىبراھىم ئەلەيهىسسالام: «مەن بۇ دەرىجىدە ئەمەسمەن، ئاللاھ بىۋاستە سۆزلەشكەن ۋە تەۋرات نازىل قىلىنغان مۇسا ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار» دەيدۇ، ئۇلار مۇسا ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ، ئۇ: «مەن بۇ دەرىجىدە ئەمەسمەن» دەيدۇ ۋە ئۆزىنىڭ ئوقۇشماستىن ئادەم ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقىنى ئەسلەپ پەرۋەردىگارىدىن خىجىل بولۇپ: «ئاللاھنىڭ بەندىسى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ئاللاھنىڭ كەلىمىسى ۋە ئاللاھ تەرىپىدىن سادىر بولغان روھ ئىيسانىڭ ئالدىغا بېرىڭلار» دەيدۇ. ئىيسا: «مەن بۇ دەرىجىدە ئەمەسمەن، ئىلگىرى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى ئاللاھ كەچۈرگەن بەندە مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار» دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار مېنىڭ ئالدىمغا كېلىدۇ، مەن بېرىپ رەببىمدىن ئىجازەت سورايمەن. ماڭا ئىجازەت بېرىلىدۇ، رەببىمنى كۆرگەن چاغدا، ئۇنىڭغا سەجدە قىلىمەن، سەجدىدە ئاللاھ خالىغان چاغقىچە تۇرىمەن، ئاندىن ئاللاھ: «بېشىڭنى كۆتۈرگىن، سورىغىنىڭنى بېرىمەن، گېپىڭگە قۇلاق سالىمەن، شاپائىتىڭنى قوبۇل قىلىمەن» دەيدۇ. بېشىمنى سەجدىدىن كۆتۈرىمەن، ئاللاھ ماڭا بىلدۈرىدىغان ھەمدى بويىچە ئاللاھقا ھەمدى ئېيتىمەن، ئاندىن شاپائەت قىلىشقا باشلايمەن، شاپائەت قىلىدىغان كىشىلەرنى ئاللاھ كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇلارنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىمەن، ئاندىن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىپ بارىمەن. رەببىمنى كۆرگەن چاغدا، يۇقىرىقىدەك قىلىمەن، ئاندىن شاپائەت قىلىشقا باشلايمەن، شاپائەت قىلىدىغان كىشىلەرنى ئاللاھ كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇلارنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىمەن، ئاندىن كېيىن مۇشۇ يوسۇندا 3-4- قېتىم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىپ بېرىپ شاپائەت قىلىپ بولۇپ: دوزاختا پەقەت ئاللاھ تائالا قۇرئاندا مەڭگۈ قالىدۇ دېگەن كۇپپاردىن باشقا ئادەم قالمىدى دەيمەن. (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) مۇفەسسىر ئالىملار ئىسرا سۈرىسىنىڭ «پەرۋەردىگارىڭنىڭ سېنى مەدھىيلىنىدىغان ئورۇنغا تۇرغۇزۇشى مۇھەققەقتۇر» دىگەن 79- ئايىتىنى «مەدھىيلىنىدىغان ئورۇن دەل پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مەھشەرگاھتا قىلىدىغان چوڭ شاپائىتىگە قارىتىلغان دەپ شەرھىيلەيدۇ.

ئىككىنچى تۈرى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئىچىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ

جەننەتكە كىرىشكە شاپائەت قىلىشى. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مىنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن 70 مىڭ ئادەم سوئال-سوراق قىلىنماي جەننەتكە كىرىدۇ، ئۇلارنىڭ چىرايى تولۇن ئايغا ئوخشايدۇ» بۇ چاغدا ئۇكاشە ئىسىملىك ساھابە ئورنىدىن تۇرۇپ، يولۋاس تېرىسىدىن ئىشلەنگەن كىيىمنى رەسۇلۇللاھقا بېرىپ: «ئى رەسۇلۇللاھ ئاللاھتىن مېنى ئاشۇلارنىڭ قاتارىغا كىرگۈزۈشنى تىلەپ بەرسەڭ» دېدى . رەسۇلۇللاھ «ئى ئاللاھ، ئۇنىڭغا تىلىگىنىنى بەرگىن» دەپ دۇئا قىلدى، كەينىدىنلا يەنە بىر ئەنسارى ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ، مېنىڭمۇ شۇلار قاتارىدا بولۇشۇمغا دۇئا قىلغان بولساڭ» دېۋىدى، رەسۇلۇللاھ: «ئۇكاشە سېنىڭ ئالدىڭغا ئۆتۈپ كەتتى» دېدى. (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

بۇ ئىككى تۈرلۈك شاپائەت باشقا پەيغەمبەرلەردىن پەرقلىق ھالدا ئاللاھ پەقەت مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىلا خاس قىلغان خۇسۇسىيەتتۇر.

ئۈچىنچى تۈرى، گۇناھكار ئاسىيلار دوزاختا گۇناھلىرى مىقدارىچە ئازابلانغاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ ئىزنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتى بىلەن جەننەتكە كىرىدۇ. بۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پەيغەمبەرلەر، سالىھ مۆمىنلەرگىمۇ خاس شاپائەتتۇر. ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دوزىخىي دېگەن بىر تۈركۈم كىشىلەر مېنىڭ شاپائىتىم بىلەن دوزاختىن چىقىپ جەننەتكە كىرىدۇ» (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان). ئەھلى سۈننە ۋە جامائە ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان، ئەمما چوڭ گۇناھ قىلغانلارنىڭمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شاپائەت قىلىدىغان يۇقىرىقى كىشىلەر قاتارىغا كىرىدىغانلىقىنى تەكىتلەپ، تۆۋەندىكى ھەدىسنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ. «مىنىڭ ئۈممىتىمدىن بەزىلەر بىر ئادەمگە، بەزىلەر ئىككى ئادەمگە، بەزىلەر بىر قەبىلىگە، يەنە بەزىلەر بىر توپ ئادەمگە شاپائەت قىلىدۇ، مىنىڭ شاپائىتىم مىنىڭ ئۈممىتىمدىن چوڭ (ئېغىر) گۇناھ قىلغانلارغا بولىدۇ» (ئەبۇ داۋۇد، تىرمىزى رىۋايەت قىلغان)

**ھېساب**

ئاللاھ تائالا ناھايىتى ئادىلدۇر، ئاللاھنىڭ ئادالىتى شۇكى، مەخلۇقاتلاردىن ھېچبىراۋغا زۇلۇم قىلمايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەربىر نەرسىنى ئۆزىگە لايىق ئورۇنغا مۇناسىپ رەۋىشتە قويغۇچىدۇر. ئاللاھنىڭ ھېكمىتى ۋە ئادالىتى شۇكى، مۆمىن بىلەن كاپىر، سالىھ بىلەن پاسىق، ياخشى بىلەن يامان ھېچقاچاندا باراۋەر بولمايدۇ. ئاللاھ ھەر ئادەمگە ئەمىلىگە يارىشا مۇكاپات ياكى جازا بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەھشەرگاھتا خالايىققا شاپائەت قىلىشىدىن كېيىن قەزا ۋە ھۆكۈم باشلىنىدۇ. ئەنە شۇ كۈندە، قۇياش كىشىلەرنىڭ باش ئۈستىگە توغرىلانغان، پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇپ تۇرغان، كىشىلەر قارا تەرگە چۆمۈلگەن چاغدا، ئاللاھ تائالا ھەربىر بەندىدىن ھېساب ئېلىشنى باشلايدۇ. بۇ شۇنداق تەپسىلىي، ئىنچىكە ھېسابكى ، ئۇنىڭدا ئىنسان ھەربىر سۆزىدىن، ھەرىكىتىدىن، ئەمىلىدىن بىرمۇ-بىر ھېساب بېرىدۇ. بۇ شۇنداق ئادالەتلىك ھېسابكى ، ئۇنىڭدا ئىنساننىڭ تېرىقچىلىك ياخشىلىقىمۇ ھازىر قىلىنىدۇ. زەررىچىلىك يامانلىقىمۇ چۈشۈپ قالمايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەربىر ئادەمگە ئەمەللىرىنى خاتىرىلىگۈچى پەرىشتىلەرنى مۇئەككەل قىلغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَإِنَّ عَلَيْكُمْ لَحَافِظِينَ (**10**) كِرَامًا كَاتِبِينَ (**11**) يَعْلَمُونَ مَا تَفْعَلُونَ (**12**)

«هالبۇكى سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەر بار. (ئۇلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا) ھۆرمەتلىك بولۇپ (سىلەرنىڭ سۆزلىرىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلارنى) يېزىپ تۇرىدۇ. ئۇلار قىلمىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ (سۈرە ئىنفىتار 10ـ12 ئايەتلەر). ئاللاھ تائالانىڭ ئىلمى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَعِندَهُ مَفَاتِحُ الْغَيْبِ لاَ يَعْلَمُهَا إِلاَّ هُوَ وَيَعْلَمُ مَا فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ وَمَا تَسْقُطُ مِن وَرَقَةٍ إِلاَّ يَعْلَمُهَا وَلاَ حَبَّةٍ فِي ظُلُمَاتِ الأَرْضِ وَلاَ رَطْبٍ وَلاَ يَابِسٍ إِلاَّ فِي كِتَابٍ مُّبِينٍ (**59**)

«غەيبنىڭ خەزىنىلىرى الله نىڭ دەرگاھىدىدۇر، ئۇنى پەقەتلا الله بىلىدۇ، قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى الله بىلىدۇ، (دەرەختىن) تۆكۈلگەن ياپراقتىن الله بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق، مەيلى قاراڭغۇ يەر ئاستىدىكى بىرەر دانە ئۇرۇق بولسۇن، مەيلى ھۆل ياكى قۇرۇق نەرسىلەر بولسۇن، ھەممىسى (الله قا مەلۇم بولۇپ) لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىقلىقتۇر» (سۈرە ئەنئام 59ـ ئايەت)

شۇنداق تۇرۇقلۇق، ئاللاھ تائالا ئادالىتى ۋە رەھمىتىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىلاھى ھۆكۈمدىن ئىلگىرى ھەر ئادەمنىڭ نامە-ئەمەل كىتابىنى ئالدىغا تاشلايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وَوُضِعَ الْكِتَابُ فَتَرَى الْمُجْرِمِينَ مُشْفِقِينَ مِمَّا فِيهِ وَيَقُولُونَ يَا وَيْلَتَنَا مَالِ هَذَا الْكِتَابِ لَا يُغَادِرُ صَغِيرَةً وَلَا كَبِيرَةً إِلَّا أَحْصَاهَا وَوَجَدُوا مَا عَمِلُوا حَاضِرًا وَلَا يَظْلِمُ رَبُّكَ أَحَدًا (**49**)

«كىشىلەرنىڭ نامە-ئەمەلى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ، گۇناھكارلارنىڭ ئۇنىڭدىكى خاتىرىلەردىن قورققانلىقىنى كۆرۈسەن ، ئۇلار : ۋاي بىزگە! بۇ نامە-ئەمالغا چوڭ-كىچىك گۇناھنىڭ ھەممىسى خاتىرىلىنىپتىغۇ؟ دەيدۇ، ئۇلار قىلغان ئەتكەنلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ نامە-ئەمالغا خاتىرىلەنگەنلىكىنى كۆرىدۇ ، پەرۋەردىگارىڭ ھېچ ئادەمگە زۇلۇم قىلمايدۇ» (سۈرە كەھف 49ـ ئايەت)

ئىنسان گۇناھلىرىدىن تېنۋالماقچى بولغاندا، ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئۇنىڭ ئەزالىرى قولى، كۆزى، تىلى، پۇتى ... تىلغا كىرىپ ھەقنى بايان قىلىش بىلەن ئۇنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ، مانا بۇ قۇرئاندىكى

الْيَوْمَ نَخْتِمُ عَلَى أَفْوَاهِهِمْ وَتُكَلِّمُنَا أَيْدِيهِمْ وَتَشْهَدُ أَرْجُلُهُمْ بِمَا كَانُوا يَكْسِبُونَ (**65**)

«شۇ كۈندە ئۇلارنىڭ ئېغىزلىرىنى پېچەتلىۋېتىمىز، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى قوللىرى بىزگە سۆزلەپ بېرىدۇ، پۇتلىرى گۇۋاھلىق بېرىدۇ (يەنى ھەر بىر ئەزا ئۇنىڭدىن سادىر بولغان ئىشنى سۆزلەپ بېرىدۇ). (سۈرە ياسىن 65ـ ئايەت) دىگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىدۇر. شۇنداقلا بۇ كۈندە زېمىنمۇ ئىنساننىڭ ئەمەللىرىگە گۇۋاھلىق بېرىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «بۇ كۈندە زېمىن ئۆزىنىڭ خەۋەرلىرىنى (يەنى ئۇنىڭ ئۈستىدە ئىشلەنگەن ياخشى-يامان ئىشلارنى) مەلۇم قىلىدۇ. دىگەن ئايەتنى ئوقۇپ ساھابىلاردىن زېمىننىڭ خەۋەرلىرىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر» دەپ سورىدى، ئۇلار «ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلى ئەڭ ئوبدان بىلگۈچىدۇر» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «قىيامەت كۈندە زېمىن ھەر بىر ئادەم ھەققىدە پالانى كۈنى پالانى ۋاقىتتا مۇنداق-مۇنداق

قىلغان دەپ ئۇنىڭ زېمىن ئۈستىدە قىلغان ئىشلىرىدىن خەۋەر بېرىدۇ، بۇ زېمىننىڭ خەۋەرلىرىدۇر» دېدى .(ئىمام ئەھمەد، تىرمىزى، ۋە بەغەۋى رىۋايەت قىلغان)

بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ئەڭ ئاۋال ھىساپ ئېلىنىدىغىنى ناماز. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنىدە بەندە ئەڭ ئاۋال ھېساب بېرىدىغان نەرسە نامازدۇر، ئەگەر ئۇنىڭ نامازلىرى جايىدا، دۇرۇس بولسا، ئۇ نىجاتلىققا ئېرىشكەن بولىدۇ، ئۇنداق بولمىسا زىيان تارتقان بولىدۇ، ناۋادا پەرز نامازلىرىدىن كەم قالغىنى بولسا، ئاللاھ تائالا پەرىشتىلەرگە: «قاراپ بېقىڭلار، بەندەمنىڭ نەفلى نامازلىرى بارمىكىن» دەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن پەرزنىڭ كەم قالغان يېرىگە نەفلى نامازدىن ئېلىپ بېرىپ تولۇقلىنىدۇ. بەندىنىڭ قالغان ئەمەللىرىمۇ مۇشۇ رەۋىشتە بولىدۇ. (ئىمام نەسەئى، تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان) بەندە ھەربىر ئىشىدا مەيلى چوڭ ياكى كىچىك بولسۇن خالىس ھالدا بىر ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى كۆزلىگەن بولىشى كېرەك، كىشىلەرگە كۆرسىتىپ ماختىنىشتەك رىيا ۋە ياكى باشقا مەقسەتتە قىلىنغان ئەمەللەرنى ئاللاھ قوبۇل قىلمايدۇ. ئاللاھ ئەمەللەرنىلا ئەمەس، دىللاردىكىنىمۇ بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

ئىسلام دىنى شۇنداق كامالەت دىنىكى، ئۇنىڭدا بەندىنىڭ ئاللاھنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشىلا كۇپايە قىلمايدۇ، ئىسلام ئەخلاقى شۇنداق گۈزەل ئەخلاقكى، مۆمىن باشقىلارغا زۇلۇم قىلمايدۇ، ناھەق قان تۆكمەيدۇ، ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن، ئۆز مەنپەئەتىدىن قېرىنداشنى ئارتۇق كۆرىدۇ، جېدەل-ماجرا، تەپرىقچىلىك ئەمەس، ئىززەت ھۆرمەت ۋە ئىناقلىقنىڭ ئۇرۇقلىرىنى چاچىدۇ. مانا بۇ ئاللاھ تائالا جەننەت بىلەن تارتۇقلاشنى ۋەدە قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئوبرازىدۇر. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «قىيامەت كۈنى كىشىلەر ئارىسىدا تۇنجى چىقىرىلغان ھۆكۈم ناھەق قان تۆكۈش توغرىسىدا بولىدۇ. كىمكى ئۆزىدە بىراۋنىڭ مەنىۋىي ياكى ماددىي ھەققى قالغان بولسا، ئۇنى قىيامەت كۈنىگە قالدۇرماي مۇشۇ دۇنيادا رازى قىلىۋەتسۇن، ئەگەر ھەق ئىگىسىنى بۇ دۇنيادا رازى قىلىۋەتمەي ئاخىرەتكە قالدۇرسا، زۇلۇم قىلغۇچىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىدىن ھەق ئىگىسىنىڭ قانچىلىك ھەققى قالغان بولسا، شۇنچىلىك ئېلىپ بېرىلىدۇ، زۇلۇم قىلغۇچىنىڭ ياخشى ئەمەللىرى بولمىسا ھەق ئېگىسىنىڭ گۇناھلىرىدىن ئېلىنىپ زۇلۇم قىلغۇچىغا يۈكلىنىدۇ» (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان). ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دىگەن: «زالىمغا ئۆزىنىڭ قىلغان زۇلمى قىيامەت كۈنى قاراڭغۇ زۇلمەت بولىدۇ» (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

مانا مۇشۇ تەرىقىدە ئاللاھ تائالا ھەربىر بەندىنىڭ تائەت-ئىبادەتلىرى، كىشىلەر بىلەن بولغان مۇئامىلە ئەھۋالى، ئەمەللىرىدىن ئادىل ۋە ئىنچىكە ھىساپ ئالىدۇ. كىشىلەرنىڭ ئەمەللىرى ئوخشاش بولمىغاچقا، ھىساپ بىرىشتىمۇ پەرقلىق بولىدۇ. ئۇلاردىن ئاسان ھىساپ بىرىدىغىنى، قىيىن ھىساپ بىرىدىغىنى شۇنداقلا ئاشكارا ۋە يۇشۇرۇن ھىساپ بىرىدىغانلىرى بار.

### سوئال سوراقسىز ھالدا جەننەتكە كىرىدىغانلار

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: ماڭا ئۈممەتلەر توغرىلاندى. مەن بىر پەيغەمبەرنى كۆردۈم ئۇنىڭ بىلەن بىر

ئىككى كىشى بار ئىكەن ۋە يەنە بىر پەيغەمبەرنى كۆردۈم، ئۇنىڭ بىلەن بىرمۇ كىشى يوق ئىكەن، شۇ چاغدا تۇيۇقسىز بىر توپ كىشىلەر كۆتۈرۈلدى، ئاندىن مەن ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممىتىممىكىن دەپ قالدىم. ماڭا: «بۇ مۇسا ۋە ئۇنىڭ قەۋمى، لېكىن ئەتراپقا قارىغىن» دېيىلدى، شۇ چاغدا بىر توپ كىشىلەرنى كۆردۈم. ماڭا «يەنە بىر قارىغىن» دېيىلدى. مەن يەنە بىر توپ كىشىلەرنى كۆردۈم. ماڭا: بۇ سىنىڭ ئۈممىتىڭ ۋە ئۇلار بىلەن ھىساپسىز ۋە ئازاپسىز جەننەتكە كىرىدىغان 70 مىڭ ئادەم بىللە دېيىلدى» ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ ئۆيگە كىرىپ كەتتى. ئاندىن ساھابىلار ھىساپ ئېلىنماي ۋە ئازاپقا دۇچار بولماي جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەر توغرىسىدا دەتالاش قىلىشتى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى «ئۇ كىشىلەر بەلكىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدۇر» دېيىشتى. بەزىلەر: «بەلكىم ئىسلامدا تۇغۇلۇپ، ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن كىشىلەر بولۇشى مۇمكىن» دېيىشتى. ئۇلار يەنە كۆپ گەپلەرنى قىلىشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسام چىقىپ، ئۇلاردىن «نىمە توغرىلىق دەتالاش قىلىۋاتىسىلەر» دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇلارنىڭ نىمە توغرىدا دەتالاش قىۋاتقانلىقى ئېيتىپ بېرىلگەندە ئۇ: ئۇلار سۇن كۆچ قىلمايدىغان، سۇن كۆچ قىلدۇرمايدىغان، پال ئاچمايدىغان، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەردۇر» دىدى. ئۇكاشە ئىبنى مۇھسىن ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئاللاھتائالانىڭ مىنى شۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشىغا دۇئا قىلساڭ» دىدى. ئاندىن يەنە بىر كىشى ئورنىدىن تۇرۇپ «مېنىمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشىغا دۇئا قىلساڭ» دىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇكاشە ئىبنى مۇھسىن بۇ ئىشتا سىنىڭ ئالدىڭغا ئۆتۈپ كەتتى» دېدى.

**ناھايىتى ئاسان ۋە يەڭگىل ھىساپ بېرىدىغانلار**

بۇلارنىڭ قارارگاھى جەننەت بولىدۇ، بۇلاردىن ناھايىتى يەڭگىل ھىساپ ئېلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئوتتۇرىغا تاشلىنىدۇ، ئاللاھ تائالا رەھمەت قىلىپ ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىدۇ. قۇرئاندا ئۇلارغا مۇنداق ئىشارە قىلىنغان.

[فَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ بِيَمِينِهِ (7) فَسَوْفَ يُحَاسَبُ حِسَابًا يَسِيرًا (8)وَيَنقَلِبُ إِلَى أَهْلِهِ مَسْرُورًا (9)وَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ وَرَاء ظَهْرِهِ (10) فَسَوْفَ يَدْعُو ثُبُورًا (11) وَيَصْلَى سَعِيرًا (12)

«نامە ـ ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھېساب ئېلىنىدۇ. (ئۇ جەننەتتىكى) ئائىلىسىگە خوشال قايتىدۇ. نامە ـ ئەمالى ئارقا تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەم ۋاي دەپ توۋلايدۇ (يەنى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدۇ) دوزاخقا كىرىدۇ» [ئىنشىقاق سۈرىسى 7 ـ 12 ـ ئايەتلەر].

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دىگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم دەيدۇ: ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى مۆمىن بەندىنى ئۆزىگە يېقىن قىلىپ، رەھمىتىگە سازاۋەر قىلىپ، ئۇنى دالدىغا ئېلىپ، پالانى گۇناھىڭنى بىلەمسەن، پۇكۇنى گۇناھىڭنى بىلەمسەن دەپ سورايدۇ، بەندە ھەئە بىلىمەن ئى رەببىم دەيدۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ گۇناھلىرىغا ئىقرار بولۇپ ئەمدى ھالاك بولدۇم دەپ تۇرغاندا ئاللاھ ئۇنىڭغا: گۇناھلىرىڭنى دۇنيادىكى چېغىڭدا ئاشكارىلىمىغان ئىدىم، بۈگۈن بولسا سىنى مەغفىرەت قىلدىم دەپ ياخشىلىقلار يېزىلغان نامە-ئامالىنى ئۇنىڭ قولىغا بېرىدۇ، كاپىرلار بىلەن

مۇناپىقلارغا كېلىدىغان بولساق، بۇلار چوقۇم ئاللاھنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ، دەيدۇ. (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**قاتتىق ھساپ ئېلىنىدىغانلار**

ئاللاھ تائالا بۇلارنىڭ ھەربىر چوڭ-كىچىك ئەمەللىرىدىن ئىنچىكە ھساپ ئالىدۇ. بۇ گويا ئۇلارنىڭ يامان ئاقىۋىتىگە ئىشارەتتۇر. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى ھساپ-كىتاپ ئالغان ئادەم چوقۇم ھالاك بولىدۇ» دىدى. مەن:« ئى رەسۇلۇللاھ، ئەجەبا ئاللاھ تائالا كىتاۋىدا: نامە-ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھساپ ئېلىنىدۇ» دىگەن تۇرسا دىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئۇ دىگەن بەندىنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئوتتۇرىغا تاشلىنىشىدۇر، ئەمما كىمكى ئىنچىكىلەپ سوئال-سوراق قىلىنىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازاپقا قالىدۇ» دەپ جاۋاپ بەردى.

**جازا**

جازا - بەندىلەرنىڭ بۇ دۇنيادا قىلغان ياخشى - يامان ئەمەللىرىگە بېرىلگەن مۇكاپات ۋە جازانىڭ ئېلان قىلىنىشى دىمەكتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[يَوْمَئِذٍ يُوَفِّيهِمُ اللَّهُ دِينَهُمُ الْحَقَّ وَيَعْلَمُونَ أَنَّ اللَّهَ هُوَ الْحَقُّ الْمُبِينُ (25)]

«شۇ كۈندە ئاللاھ ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ. ئۇلار ئاللاھنىڭ ئاشكارا ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ» [نۇر سۈرىسى 25 - ئايەت].

**مىزان**

بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ھساپ-كىتاپ ئېلىنغاندىن كېيىن تارازىدا ئۆلچىنىدۇ. مانا بۇ ئاخىرەت ھادىسىلىرىدىن بولغان مىزاندۇر. مىزان ئىنساننىڭ ئاخىرەتتىكى قارارگاھىنىڭ جەننەت ۋە ياكى دوزاخ بولىشىدىكى ھالقىلىق باسقۇچ ھساپلىنىدۇ. بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئىلاھى تارازىدا ئۆلچىنىدىغانلىقى ۋە بۇ ھەقتىكى ئەھۋاللار قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىس شەرىفتە بايان قىلىنغان يەقىينى مەسىلىدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا ناھايىتى ئۇچۇق رەۋىشتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَنَضَعُ الْمَوَازِينَ الْقِسْطَ لِيَوْمِ الْقِيَامَةِ فَلَا تُظْلَمُ نَفْسٌ شَيْئًا وَإِن كَانَ مِثْقَالَ حَبَّةٍ مِّنْ خَرْدَلٍ أَتَيْنَا بِهَا وَكَفَى بِنَا حَاسِبِينَ (47)]

«قىيامەت كۈنى بىز (ئەمەللەر تارتىلىدىغان) ئادالەت تارازىسىنى ئورنىتىمىز ھېچ ئادەمگە قىلچە ئۇۋال قىلىنمايدۇ. (يەنى ياخشى ئادەمنىڭ ياخشىلىقى كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ، يامان ئادەمنىڭ يامانلىقى ئاشۇرىۋېتىلمەيدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ قىچا چاغلىق ئەمەلى بولسىمۇ ئۇنى ھازىر قىلىمىز، (بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىدىن) ھساپ ئېلىشقا بىز يېتەرلىكمىز» (سۈرە ئەنبىيا 47-ئايەت)

غەيبىتىن خەۋەر بەرگۈچى قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەردىن مەلۇمكى، مىزاندا ئۆلچىنىش بىلەن ئادەملەر شۇنىڭغا ماس يوسۇندا ئۈچ فىرقىگە بۆلىنىدۇ. بىرىنچى پىرقە ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشۈپ تارازىسى ئېغىر كەلگەن كىشىلەردۇر، بۇلار بولسا نجات تاپقۇچى جەننەت ئەھلى بولىدۇ. ئىككىنچى پىرقە تارازىسى يەڭگىل كەلگەنلەر يەنى

يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىدىن زىيادە بولغان كىشىلەر، بۇلار زىيان تارتقۇچى دوزاخ ئەھلىدۇر. قۇرئاندا بۇ ئىككى تۈركۈمدىكى كىشىلەرگە ئىشارە قىلىنىپ مۇنداق دېيىلگەن:

[فَأَمَّا مَن ثَقُلَتْ مَوَازِينُهُ (6) فَهُوَ فِي عِيشَةٍ رَّاضِيَةٍ (7) وَأَمَّا مَنْ خَفَّتْ مَوَازِينُهُ (8) فَأُمُّهُ هَاوِيَةٌ (9) وَمَا أَدْرَاكَ مَا هِيَهْ (10) نَارٌ حَامِيَةٌ (11)]

«تارازىسى ئېغىر كەلگەن (يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشكەن) ئادەمگە كەلسەك، ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا (يەنى نازۇ-نېمەتلىك جەننەتتە) بولىدۇ. تارازىسى يېنىك كەلگەن (يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەن، ياكى ياخشىلىقى بولمىغان) ئادەمگە كەلسەك ئۇنىڭ جايى ھاۋىيە بولىدۇ. ھاۋىيەنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟ ھاۋىيە قىزىق ئوتتۇر» (سۈرە قارىئە 6-11 ئايەتلەر).

ئۈچىنچى پىرقە ياخشىلىقى بىلەن يامانلىقى تەڭ نىسبەتتە بولغان ئادەملەر بولۇپ، بۇ ئاللاھنىڭ رەھمەت-مەغفىرىتىگە باغلىق، خالىسا مەغفىرەت قىلىدۇ، خالىسا ئازاپلايدۇ.

مىزان يەنى ئاخىرەتتىكى ئادالەت تارازىسى ئاللاھقا خاس غەيىپ ئىلىملەر جۈملىسىدىن بولۇپ، بىز مىزاننى قۇرئان ۋە ھەدىسلەر ئاشكارا قىلغانچە چۈشىنىش ۋە ئىمان ئېيتىشقا بۇيرۇلغان. ئەمما ئۇنىڭ ھەقىقىتى ۋە تەپسىلاتلىرى ھەققىدە زېھىرلاش بىھۇدە زورۇقۇش ھىسابلىنىدۇ. مىزاندا ئۆلچىنىدىغان نەرسە ھەققىدە ئۆلىمالار مۇنداق ئۈچ خىل كۆز قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بىرىنچىسى مىزاندا ئەمەللەر ئۆلچىنىدۇ. ئىككىنچىسى ئەمەللەر خاتىرىلەنگەن نامە-ئەمەل كىتاۋى ئۆلچىنىدۇ. ئۈچىنچىسى بەندىنىڭ ئۆزى ئۆلچىنىدۇ. بىز دۇنيا تىرىكچىلىكىدە تۈرلۈك تارازىلارنى بىلىمىز. ئۇنىڭ بەزىلىرى ئېغىرلىقنى ئۆلچەيدۇ، بەزىلىرى بېسىمنى، يەنە بەزىلىرى ھارارەتنى ئۆلچەيدۇ. ھەر بىرىنىڭ تەركىۋى، خۇسۇسىيتى بىر-بىرىدىن پەرىقلىنىدۇ. مۆمىنگە شۇنداق دېيىش كۇپايىدۇر. ئاسمان زېمىننى ۋە ئۇنىڭ ئارىسىدىكى بارلىق نەرسىلەرنى يارىتىشقا قادىر پەرۋەردىگار ئەمەللەرنى ئۆلچەشكە مۇناسىپ خاس مىزاننىمۇ خەلق ئېتىشكە قادىردۇر. مۇفەسسىر ئىبنى كەسىر تەفسىرىدە مۇنداق بىر ھەدىسنى بايان قىلىدۇ. قىيامەت كۈنى، ئەمەللەر تارازىدا ئۆلچەنگەندە بىر بەندىنىڭ ياخشىلىق تەرىپى بېسىپ كېتىدىغانغا بىرلا ياخشىلىق كەملەپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا: ئى بەندەم، بېرىپ قاراپ باققىن بىرەر ئادەم ساڭا ئۆز ئەمەللىرىدىن بىر ياخشىلىقنى بېرەمدىكىن دېيىلىدۇ. ئۇ ئادەم بىر تۇققان قېرىندىشىنىڭ يېنىغا كىلىپ: ئى قېرىندىشىم، بىر ئاتا، بىر ئانىدىن بۇلغان جانجىگىرىم، مېنىڭ نجات تاپقۇچىلاردىن بولىشىمغا بىرلا ياخشىلىقىم كەملەپ قالدى، ماڭا بىر ياخشىلىقىڭنى بەرگەن بولساڭ بۇ ئېغىر كۈندىن قۇتۇلغان بولاتتىم دەيدۇ. قېرىندىشى ئۇنىڭغا: سەن قورقۇۋاتقان جەھەننەم ئازابىدىن مەن تېخىمۇ قورقىمەن، شۇڭا ساڭا ھېچقانداق ياخشىلىقىمنى بېرەلمەيمەن دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. ئۇ ئادەم ئانىسىنىڭ يېنىغا بارىدۇ ۋە: ئى ئانا، سەن مېنىڭ دۇنيادىكى ئەڭ مېھرىبان غەمگۇزارىم ئىدىڭ، بۈگۈن مېنىڭ جەننەت ئەھلىدىن بولۇشۇمغا بىر ياخشىلىق كەملەپ قالدى، ماڭا ئەمەللىرىڭدىن بىر ياخشىلىق بەرگەن بولساڭ دەيدۇ. ئانىسى: سەن قورقۇۋاتقان دوزاختىن مەنمۇ ئوخشاش قورقىمەن شۇڭا بېرەلمەيمەن، دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. ئۇ ئادەم سالپايغان ھالدا دادىسىنىڭ ئالدىغا بارىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن بىرەر ياخشىلىقنى بېرىشنى سورايدۇ. دادىسى: سەن قورقۇۋاتقان

دەھشەتلىك ئازاپتىن مەنمۇ بەك قورقىمەن، شۇڭا بىرەلمەيمەن، دەيدۇ. ئۇ ئادەم خوتۇنىنىڭ قېشىغا بارىدۇ ئۇنىڭغا: ئى مەھبۇبەم، مەن دۇنيادا بىر ئۆمۈر سەن بىلەن ھەپىنەپەس بولۇپ ياشىدىم، سېنىڭ بەختىڭ، راھىتىڭ ئۈچۈن كۆپ رىيازەت چەكتىم. بۈگۈن ئەمەللەر تارازىسىدا بىر ياخشىلىقىم كەملەپ قالدى، مېنىڭ نىجات تاپقۇچىلاردىن بولۇشۇم ئۈچۈن بىرەر ياخشىلىقىڭنى بېرىپ تۇرامسەن دەيدۇ، خوتۇنىمۇ ئوخشاش سۆز بىلەن رەت قىلىدۇ، ئۇ ئادەم ئۈمۈدسىزلەنگەن ھالدا بالىسىنىڭ قېشىغا بارىدۇ : ئى ئوغلۇم، سەن مېنىڭ يۈرەك پارەم، كۆرۈپ تۇرۇپسەن، سېنىڭ خۇشاللىقىڭ، راھىتىڭ ئۈچۈن بىر ئۆمۈر جاپا تارتتىم، شۇتاپتا ئەمەل مىزانىمدا بىرلا ياخشىلىق كەملەپ قالدى، مېنىڭ دوزاخ ئازابىدىن قۇتۇلۇشۇم ئۈچۈن، بىر ياخشىلىقىڭنى بەرسەڭ دەيدۇ. بالىسى: سەن قورققان ئازابتىن مەنمۇ بەك قورقىمەن، شۇڭا بېرەلمەيمەن دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ دۇنيادىكى ئەڭ يېقىن ئەڭ مېھرىبان كىشىلىرىنىڭ يېنىدىن قۇرۇق قول، ئۈمۈتسىز، قاتتىق قورققان ھالدا ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىغا قايتىدۇ ۋە: ئى پەرۋەردىگارىم، مەن دۇنيادىكى ئەڭ يېقىن كىشىلىرىمدىن مېنىڭ نىجات تاپقۇچىلاردىن بولىشىم ئۈچۈن بىرلا ياخشىلىقنى بېرىشنى سورىدىم، ئەمما ھېچكىم بەرمىدى، دەيدۇ. بۇ چاغدا ئاللاھ تائالا: ئى بەندەم، مەن ساڭا سېنىڭ قېرىندىشىڭ، ئاناڭ، داداڭ، خوتۇنۇڭ ۋە بالاڭدىنمۇ بەكرەك رەھىمدىلمەن. مەن سېنى مەغفىرەت قىلدىم. ئى پەرىشتىلەر، بەندەمنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىڭلار، دەيدۇ. (بۇ ھەدىسنى ئىكرىمە رىۋايەت قىلغان، مەۋقۇف ھەدىستۇر)

بۇنى ئوقۇغاندىن كېيىن، شەكسىزكى رەھمانىنىڭ ئۇلۇغلىقى ۋە مەرھەمىتى قەلبىمىزنى لەرزىگە سالىدۇ. ناقىس ئەقلىمىزنى ھەيرەتتە قالدۇرىدۇ، ئىنسانىنىڭ جىمى ئىشلىرىدا ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويۇشى، دۇنيالىق مەنپەئەت، ياخشىلىقلاردىن ئاللاھنىڭ فەزىل ـ مەرھەمىتىنىڭ نەقەدەر ئۈستۈنلىكىنى ھىس قىلىشىنىڭ ئۆزى بىر كاتتا نېمەت. يەنە كېلىپ ھەممىلا ئادەمگە ئەمەس، ئاللاھنىڭ مۇھەببىتى قەلبىگە سىڭگەن، ئىمان يىلتىزى تومۇر ـ تومۇرلىرىغا شاخلىغان تەقۋادارلارغىلا نېسىپ بولىدىغان لەززەت. ئىنسانىيەت شۇنىڭغا ئېرىششىنىڭ يولىنى بىلسە ئىدى، جىنايەت، ئەيدىز، تۈرلۈك ئىجتىمائىي كىرزىسلار يامراپ كېتىۋاتقان دۇنيانىڭ داۋاسىنى تاپقان بولاتتى.

**سىرات**

سىرات سۆزىنىڭ لۇغەت مەنىسى ئوچۇق، ئېنىق يول بولۇپ، شەرىئەتتە ئىككى خىل مەنىدە قوللىنىلىدۇ. بىرى ئاللاھ تائالا ھاياتى دۇنيادا بەندىلىرىگە بەلگىلەپ بەرگەن توغرا يول بولۇپ، تۆۋەندىكى ئايەت مانا شۇ مەنىدە ئېيتىلغان «بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار، ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ» (سۈرە ئەنئام 153ـ ئايەت) ئىككىنچىسى قىيامەت كۈنى دوزاخنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان كۆۋرۈك بولۇپ، ئۇ گۇيا ئىنچىكىلىكتە قىلدەك، ئۆتكۈرلۈكتە قىلىچ بىسىدەكتۇر. پەيغەمبەرلەردىن تارتىپ ئاسىي گۇناھكارلارغىچە جىمى ئادەم پىلسىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتىدۇ. ياخشى ئەمەللىرى شاراپىتىدىن جەننەتكە مۇيەسسەر بولغان مۆمىنلەر جەننەتكە ئۇدۇل ئۆتۈپ كېتىدۇ. جەھەننەم (يەنى دوزاخ) گە مەنسۇپ بولغان كۇپپارلار مۆدۈرۈپ يىقىلىدۇ، كۆۋرۈكتىن ئۆتەلمەيدۇ ۋە دوزاخقا چۈشۈپ كېتىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِن مِّنكُمْ إِلَّا وَارِدُهَا كَانَ عَلَى رَبِّكَ حَتْمًا مَّقْضِيًّا (71) ثُمَّ نُنَجِّي الَّذِينَ اتَّقَوا وَّنَذَرُ الظَّالِمِينَ فِيهَا جِثِيًّا (72)]

«سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا دوزاختا (يەنى دوزاخنىڭ ئۈستىدىكى سىراتتا) بارمايدىغان بىرەر كىشىمۇ قالمايدۇ. بۇ پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئۆزگەرمەس ھۆكمىدۇر. ئاندىن تەقۋادارلارنى قۇتقۇزىمىز. زالىملارنى دوزاختا تىزلىنىپ ئولتۇرغان ھالدا قويىمىز» [مەريەم سۈرىسى 71 ـ 72 ـ ئايەتلەر].

سىرات ھاياتى دۇنيادىكى سىراتنىڭ ئاخىرەتتىكى كۆرۈنىشى بولۇپ، كىمكى بۇ دۇنيادا ئاللاھ بەلگىلىگەن توغرا يولدا ماڭغان بولسا، جەھەننەم ئۈستىگە تارتىلغان سىراتتىن ئۆتۈش ئاسانغا توختايدۇ. ئەمما شەرىئەت يولىدىن چەتنەپ گۇناھقا پاتقان بەندىنىڭ ئۇنىڭدىن ئۆتمىكى بەسي مۈشكۈل بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىسلىرىدە سىرات ھەققىدە مەلۇمات بەرگەن. ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: سىرات جەھەننەمنىڭ ئۈستىگە تارتىلغان. مەن شۇ سىرات كۆۋرۈكىدىن ئەڭ ئاۋۋال ئۆتۈشكە ئىزنى بىرىلگەن پەيغەمبەرمەن. بۇ كۈندە پەيغەمبەرلەردىن باشقا ھىچكىم گەپ قىلىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزلىرىمۇ پەقەت: پەرۋەردىگارىم ئامانلىق بەرگىن، دىگەندىنلا ئىبارەت بولىدۇ. جەھەننەمدە تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلار بار، سىلەر نەجدىدە ئۆسىدىغان تىكەنلىك قامغاقنى كۆرۈپ باققانمۇ؟ ساھابىلار «ھەئە» دىيىشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ خۇددى سىلەر كۆرگەندەك تىكەنلىكتۇر، ئەمما ئۇنىڭ چوڭلىقىنى بىر ئاللاھتىن باشقا ھىچكىم بىلمەيدۇ. كىشىلەر ئەمەللىرىنىڭ ئىتىبارى بويىچە ئاشۇ تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلارغا ئىلىنىدۇ. بەزىلەرنى يامان ئەمەللىرى سەۋەپلىك قارماق ھالاك قىلىدۇ. بەزىلەرنى قارماق ئىلغاندىن كىيىن قۇتۇلۇپ كىتىدۇ» (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم، تىرمىزى رىۋايەت قىلغان). ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: ئادەملەر جەھەننەمنىڭ ئۈستىگە جايلاشقان سىراتتىن ئۆتىدۇ. ئۇنىڭدا تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلار ۋە ئىلمەكلەر بولۇپ، ئادەملەرنى ئوڭ سول تەرەپلىرىدىن ئىلىۋالىدۇ. ئەتراپتا «ئى پەرۋەردىگارىم، ئامانلىق بەرگىن، ئامانلىق بەرگىن» دەپ تۇرىدىغان پەرىشتىلەر بولىدۇ. ئادەملەرنىڭ بەزىلىرى سىراتتىن چاقماقتەك ئۆتۈپ كىتىدۇ، يەنە بەزىلىرى شامالدەك، بەزىلىرى ئۇچقۇر ئاتتەك، بەزىلىرى يۈگۈرۈپ، بەزىلىرى مىڭىپ ئۆتىدۇ، بەزىلەر تىزلىنىپ، بەزىلەر ئۆمىلەپ ئۆتىدۇ. دوزاخ ئەھلى بولسا يا ئۆلمەيدىغان يا تىرىلمەيدىغان قاتتىق ئازاپتا بولىدۇ. ئادەملەر گۇناھـ مەئسىيەتلىرى مىقدارىچە كۆيۈپ كۆمۈردەك قارىداپ كىتىدۇ. ئاندىن كىيىن ئۇلارغا شاپائەت قىلىنىدۇ». (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ قۇچىقىغا بىشىنى قويۇپ يىتىپ مۈگدەپ قالىدۇ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئاخىرەتنى ئەسلەپ يىغلاپ، ياش تامچىلىرى رەسۇلۇللاھنىڭ يۈزىگە چۈشىدۇ. رەسۇلۇللاھ ئويغىنىپ: «ئى ئائىشە نىمىگە يىغلايسەن؟» دەپ سورايدۇ. ئائىشە؛ ئاخىرەتنى ياد ئىتىپ يىغلاۋاتىمەن، قىيامەت كۈنىدە بەندە ئۆز ئائىلىسىدىكىلەرنى ياد ئىتەمدۇ؟ رەسۇلۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: «بەندە تۆۋەندىكى ئۈچ ئورۇندا ئۆز نەپسىدىن باشقا ھىچنەرسىنى ئويلىمايدۇ.

بىرىنچىسى ئەمەللەر تارازىسى تۇرغۇزۇلۇپ، بەندە تارازىسىنىڭ ئېغىر ياكى يەڭگىل كېلىدىغانلىقىغا قاراپ تۇرغاندا، ئىككىنچىسى نامە-ئەمەل كىتابى ئوڭ تەرەپتىن ياكى سول تەرەپتىن بېرىلىشىنى كۈتۈپ تۇرغاندا، ئۈچىنچىسى سىراتتىن ئۆتكەندە».

مانا بۇ سەھەب ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان سىراتنىڭ تەسۋىرى. قورقىدىغان قەلب ئىگىلىرى ئۈچۈن ئاخىرەتنىڭ ھەربىر ھادىسىلىرىدە چوڭ ئىبرەت بار.

ھېساب، مىزان، سىرات جەريانلىرىدىن كېيىن نىجات تاپقۇچىلار جەننەتكە، زىيان تارتقۇچىلار دوزاخقا يول ئالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ مُّسْفِرَةٌ (**38**) ضَاحِكَةٌ مُّسْتَبْشِرَةٌ (**39**) وَوُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ عَلَيْهَا غَبَرَةٌ (**40**) تَرْهَقُهَا قَتَرَةٌ (**41**) أُوْلَئِكَ هُمُ الْكَفَرَةُ الْفَجَرَةُ (**42**)

«ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال-خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ. يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ-توزان بېسىپ، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ. بۇلار بولسا كافىرلاردۇر، فاجىرلاردۇر». (سۈرە ئەبەسە 38-42-ئايەتلەر)

مانا بۇ ئىنسان ھايات مۇساپىسىنىڭ نىھايىتى، ئوخشىمايدىغان ئىككى خىل مەڭگۈلۈك قارارگاھ. ئۇنىڭ بىرىدە بەندە راھەت-پاراغەت، نازۇ-نېمەتنىڭ ھوزۇرىنى سۈرسە، يەنە بىرىدە ئىنسان خىيالىغا كەلتۈرسىمۇ تېنى شۈركىنىدىغان دەھشەتلىك ئازاب ئەبەدىي داۋام قىلىدۇ. مۆمىنىنىڭ ئەقىدىسىدە شۇ نەرسە ئېنىق بولۇشى كېرەككى، دوزاخ ئازابىمۇ، جەننەت نېمىتىمۇ جىسمانىي ۋە روھىي جەھەتتىن بولۇپ، ئادەم ھەم جىسمى ھەم روھى بىلەن ئازاب تارتىدۇ ۋە ياكى راھەتتىن بەھرىمەن بولىدۇ. مانا بۇ چاغدا نىھايىتى يوق مەڭگۈلۈك ھايات باشلىنىدۇ. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئەھلى جەننەت بولغانلار جەننەتكە، ئەھلى دوزاخ بولغانلار دوزاخقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن، ئۆلۈم ئېلىپ كېلىنىپ جەننەت بىلەن دوزاخنىڭ ئارىسىدا توختىتىلىدۇ ۋە بوغۇزلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن بىر جاكارچى «ئى جەننەت ئەھلى، ئۆلۈم دېگەن تۈگىدى، ئى دوزاخ ئەھلى، ئۆلۈم دېگەن تۈگىدى» دەپ توۋلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن جەننەت ئەھلى تېخىمۇ خۇشال بولىدۇ. دوزاخ ئەھلى تېخىمۇ قايغۇرىدۇ. (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان).

## دوزاخ

دوزاخ - دەھشەتلىك ئوت قاينىمىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇ كاپىرلار، مۇناپىقلار ۋە مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي - گۇناھكارنىڭ بىر قىسمى بارىدىغان جايدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا قُوا أَنفُسَكُمْ وَأَهْلِيكُمْ نَارًا وَقُودُهَا النَّاسُ وَالْحِجَارَةُ عَلَيْهَا مَلَائِكَةٌ غِلَاظٌ شِدَادٌ لَا يَعْصُونَ اللَّهَ مَا أَمَرَهُمْ وَيَفْعَلُونَ مَا يُؤْمَرُونَ (6)]

« ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلار ۋە بالا - چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار» [تەھرىم سۈرىسى 6 - ئايەت].

دوزاخ - كۇپپارلار، گۇناھكار ئاسىلارنىڭ ئاخىرقى قارارگاھى، ئاللاھ تائاللا

بەندىلىرىنى ئاگاھلاندۇرغان، پەيغەمبەرلەر قەۋملىرىنى شەررىدىن قورقۇتقان، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام «ئۈممىتىم، ئۈممىتىم» دەپ ئازابىدىن پاناھ تىلىگەن جەھەننەمدۇر. دوزاخنىڭ سۈپەتلىرى، ئۇنىڭدىكى ئازاب ۋە ئەھلى دوزاخنىڭ ھالى توغرىسىدا قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە ناھايىتى كۆپ بايانلار كەلگەن. پاساھەت-بالاغەت، ئوبرازلىق تىل بىلەن يۇغۇرۇلغان بۇ بايانلارنى ئوقۇغاندا ئادەمنىڭ تېنى شۈركىنىدۇ. دوزاخنىڭ خىلمۇ-خىل، تۈرلۈك ئازابلىرىنى كۆز ئالدىغا كەلتۈرۈش ئىنسان نەپسىگە ناھايىتى ئېغىر تۇيۇلىدۇ. ھالبۇكى، ئۇنىڭدىن تەقۋادارلىق بىلەنلا ساقلىنىش مۇمكىن، خۇددى رەسۇلۇللاھ ئېيتقاندەك، جەننەت گۈزەل ئەخلاقلار بىلەن، دوزاخ بولسا ھاۋايى-ھەۋەسلەر بىلەن پەردىلەنگەن. ئۇمۇتكى، ئەھلى دوزاخ ھەققىدىكى بۇ ھەقىقەتلەر مۆمىنلەرگە تەقۋادارلىق، زالالەتتە تېڭىرقاپ يۈرگەنلەرگە ئويغىنىش سىگنالى بېرەلىسە.

سۈرە ھىجرىنىڭ 44-ئايىتىدە خەۋەر بېرىلگەندەك، دوزاخنىڭ ئوخشىمىغان دەرىجىلىرى، دەرۋازىلىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەربىرىدىن كىرىدىغان مۇئەييەن بىر بۆلەك ئادەملەر بار. بۇلار: جەھەننەم، لەزا، ھۇتەمە، سەئىر، سەقەر، جەھىم، ھاۋىيە. سۈرەكەھفنىڭ 102-ئايىتىدە كەلگىنىدەك جەھەننەم كاپىرلارغا تەييارلانغان مەنزىلگاھتۇر، لەزا بولسا ھەقتىن يۈز ئۆرۈپ بۇرالغان ۋە پۇل-مال يىغىپ ساقلاپ، ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىغانلارنىڭ جايىدۇر. ھاۋىيە دوزاخنىڭ ئاستىنقى قەۋىتى، ئازاب جەھەتتىن ئەڭ قاتتىقى بولۇپ، مۇناپىقلار مۇشۇ يەردە جازالىنىدۇ.

إِنَّ الْمُنَافِقِينَ فِي الدَّرْكِ الأَسْفَلِ مِنَ النَّارِ وَلَن تَجِدَ لَهُمْ نَصِيرًا (**145**)

«مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ. ئۇلارغا ھەرگىزمۇ ئازابتىن قۇتقۇزۇدىغان مەدەتكار تاپالمايسىلەر» (سۈرە نىسا 145-ئايەت). دوزاخ ئوتىنىڭ قىزىقلىقى توغرىسىدا رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ دۇنيادا يېقىۋاتقان ئوتۇڭلار قىزىقلىقتا جەھەننەم ئوتىنىڭ يەتمىشتىن بىرىگە تەڭ كېلىدۇ، » «ئى رەسۇلۇللاھ، كاپىرلارنى ئاسلارنى كۆيدۈرۈشتە بۇ دۇنيانىڭ ئوتىچىلىك بولسىمۇ يېتەتتىغۇ دېگەنلەرگە، رەسۇلۇللاھ: جەھەننەمنىڭ ئوتى قىزىقلىقتا بۇ دۇنيانىڭ ئوتىدىن يەتمىش ھەسسە ئارتۇق. ھەربىر ھەسسىسىنىڭ قىزىقلىقى بۇ دۇنيانىڭ ئوتىچىلىك كېلىدۇ دېگەن. (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان). ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: ئوت مىڭ يىل كۆيۈپ قىزىل رەڭگە كىرگەن، يەنە مىڭ يىل كۆيۈپ ئاقارغان، يەنە مىڭ يىل كۆيۈپ قارايغان. مانا مۇشۇ قاپقارا زۇلمەتلىك ئوت دوزاخ ئوتىدۇر. (ئىمام مالىك، ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان) دوزاخنىڭ چوڭقۇرلىقى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، بىز رەسۇلۇللاھ بىلەن بىللە ئىدۇق. تۇيۇقسىز بىر ئاۋاز ئاڭلاندى. رەسۇلۇللاھ: بۇنىڭ نېمە ئاۋاز ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟ دېدى. بىز «ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلى ھەممىدىن ئوبدان بىلگۈچىدۇر» دېدۇق. رەسۇلۇللاھ «بۇ دوزاخقا 70 يىل بۇرۇن تاشلانغان تاشتۇر. ئۇ تېخىچە دوزاخقا چۈشۈۋاتاتتى. مانا ئەمدى دوزاخنىڭ تېگىگە يېتىپ باردى. سىلەرنىڭ ئاڭلىغىنىڭلار شۇ تاشنىڭ چۈشكەن ئاۋازى» دېدى. (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

دوزاخقا قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل قىلىنغان بولۇپ، سۈرە مۇددەسسىرنىڭ 30-ئايىتىدە خەۋەر بېرىلگەندەك، ئۇلارنىڭ سانى 19دۇر. ئەھلى دوزاخنىڭ ئالدىدىن، كەينىدىن، ئاستىدىن، ئۈستىدىن، ئوڭ-سول تەرەپلىرىدىن ئوت ئوراپ تۇرىدۇ. «دوزاختا ئۇلارنىڭ ئاستىغا سالىدىغان كۆرپىسىمۇ ئوتتىن، ئۈستىگە يېپىنىدىغان يوتقىنىمۇ ئوتتىن بولىدۇ». (سۈرە ئەئراف 41-ئايەتنىڭ بىر قىسمى) ئۇلارنىڭ بويۇنلىرىغا تاقاق، پۇت-قوللىرىغا كىشەنلەر سېلىنغان هالدا ئوتقا سۆرەپ كىرىلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

هَذَانِ خَصْمَانِ اخْتَصَمُوا فِي رَبِّهِمْ فَالَّذِينَ كَفَرُوا قُطِّعَتْ لَهُمْ ثِيَابٌ مِّن نَّارٍ يُصَبُّ مِن فَوْقِ رُؤُوسِهِمُ الْحَمِيمُ (**19**) يُصْهَرُ بِهِ مَا فِي بُطُونِهِمْ وَالْجُلُودُ (**20**) وَلَهُم مَّقَامِعُ مِنْ حَدِيدٍ (**21**) كُلَّمَا أَرَادُوا أَن يَخْرُجُوا مِنْهَا مِنْ غَمٍّ أُعِيدُوا فِيهَا وَذُوقُوا عَذَابَ الْحَرِيقِ (**22**)

«كاپىرلارغا ئوتتىن كىيىملەر پىچىلىدۇ، ئۇلارنىڭ باشلىرى ئۈستىدىن يۇقىرى هارارەتلىك قايناقسۇ قويۇلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئىچ-باغرى ۋە تېرىلىرى ئېرىتىلىدۇ، ئۇلار تۆمۈر-توقماقلار بىلەن ئۇرۇلىدۇ. هەر قاچان ئۇلار (يېتىۋاتقان) غەم-قايغۇنىڭ قاتتىقلىقىدىن دوزاختىن چىقماقچى بولسا، ئۇلار دوزاخقا قايتۇرۇلىدۇ، (ئۇلارغا) كۆيدۈرگۈچى (دوزاخ) ئازابىنى تېتىڭلار (دېيىلىدۇ)». (سۈرە هەج 19-22-ئايەتلەر). گۇناهكارلار دوزاخقا كىرگەندە ئاللاھ ئۇلارنىڭ تېنىنى يوغىنىتىپ زورايتىدۇ، بۇ ئۇلارنىڭ ئازابىنى زىيادە قىلىش ئۈچۈندۇر. ئىمام بۇخارى ئىمام مۇسلىم سەهىھ هەدىسلەرنى رىۋايەت قىلغان. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كاپىرلارنىڭ ئىككى مۈرىسىنىڭ ئارىلىقى خۇددى ئالدىراپ تېز ماڭغان يولۇچىنىڭ ئۈچ كۈنلۈك سەپەر مۇساپىسىدەك ئارىلىقتا بولىدۇ». (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان). «كاپىرنىڭ چىشى ئۇهۇد تېغىدەك، تېرىسىنىڭ يىرىكلىكى ئۈچ كۈنلۈك يول مۇساپىسىدەك بولىدۇ» (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) دوزاخ ئەهلىنىڭ چىراي-شەكىل جەهەتتىن ئىنتايىن سەت، قەبىھ ئىكەنلىكى توغرىسىدا قۇرئان مۇنداق بايان قىلىدۇ. «ئۇلارنىڭ يۈزلىرى گويا قاراڭغۇ كېچىنىڭ پارچىسى بىلەن ئورالغاندەك قارىيىپ كېتىدۇ». (سۈرە يۇنۇس 27-ئايەت)، «ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى ئوت كۆيدۈرىدۇ، كالپۇكلىرى قورۇلۇپ، چىشلىرى ئېچىلىپ (بەتبەشىرە) بولۇپ قالىدۇ». (سۈرە مۇئمىنۇن 114-ئايەت). پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بۇ ئايەتنى شەرهلەپ: «يەنى كاپىرنىڭ كالپۇكى قورۇلۇپ، ئۈستۈنكى تىلى بېشىنىڭ ئوتتۇرىسىغا، ئاستىنقى تىلى كىندىكىگە چۈشۈپ سۆرىلىپ تۇرىدۇ» دېگەن.

ئۆتكۈر زەهەرى بىلەن چېقىپ، بەدەنگە يۆگىشىپ تۇرىدىغان يىلان-چايانلارمۇ دوزاختىكى خىلمۇ-خىل، تۈرلۈك ئازابلارنىڭ بىرىدۇر. ئىبنى ئەبباس رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ:

الَّذِينَ كَفَرُواْ وَصَدُّواْ عَن سَبِيلِ اللّهِ زِدْنَاهُمْ عَذَابًا فَوْقَ الْعَذَابِ بِمَا كَانُواْ يُفْسِدُونَ (**88**)

«كاپىر بولغانلارغا ۋە (كىشىلەرنى) ئاللاهنىڭ يولىدىن (يەنى دىنىدىن) توسقانلارغا ئۇلارنىڭ قىلغان بۇزغۇنچىلىقلىرى ئۈچۈن ئازاب ئۈستىگە ئازاب قوشۇپ، زىيادە ئازاب قىلىمىز» (سۈرە نەهل 88-ئايەت) دىگەن ئايىتىدىكى زىيادە ئازابنى دوزاختىكى خېچىردەك يوغان چايانلارنىڭ ئەهلى دوزاخنى چېقىشنى كۆرسىتىدۇ، دەپ تەفسىر قىلغان. ئىمام هاكىم رىۋايەت قىلغان يەنە بىر هەدىستە دوزاختىكى تۆگىدەك يىلان، خېچىردەك چوڭ چايانلارنىڭ ئەهلى دوزاخنى

چاقاندىكى دەھشەتلىك ئاغرىقنىڭ تاكى يەتمىش يىلغىچە كەتمەيدىغانلىقى ئېيتىلغان. ئاللاھ تائالاھ مۇنداق دەيدۇ:

إِنَّ الَّذِينَ كَفَرُواْ بِآيَاتِنَا سَوْفَ نُصْلِيهِمْ نَارًا كُلَّمَا نَضِجَتْ جُلُودُهُمْ بَدَّلْنَاهُمْ جُلُودًا غَيْرَهَا لِيَذُوقُواْ الْعَذَابَ إِنَّ اللّهَ كَانَ عَزِيزًا حَكِيمًا (**56**)

«شۈبھىسىزكى بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلارنى دوزاخقا كىرگۈزىمىز. ئۇلارنىڭ تېرىلىرى پىشىپ تۈگىگەن چاغدا ئازابنى تېتىتىش ئۈچۈن ئورنىغا باشقا تېرە يەڭگۈشلەيمىز» (سۈرە نىسا 56-ئايەت) ھازىرقى زامان مېدتسىنا ئىلمىنىڭ يېڭى بايقاشلىرىدىن بىرى شۇكى، ئادەمنىڭ ئاغرىق سېزىمى ئۈستۈنكى بىر قەۋەت تېرە قاتلىمىدا بولۇپ، بۇ قەۋەت تېرە كۆيۈپ كەتسە، ئاستىنقى قەۋەت قىسىملىرى ئاغرىقنى سەزمەيدۇ. مانا بۇ ئون تۆت ئەسىر ئىلگىرى تېبابەت ئىلمى تېخى ئىپتىدائى ھالەتتىكى چاغدا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان قۇرئان ئېيتقان ھەقىقەت. ئەھلى دوزاخنىڭ ئازابلىرى تۈرلۈك، خىلمۇ-خىل بولىدۇ. پۇل-ماللىرىدىن ئاللاھ بۇيرىغان زاكاتنى ئادا قىلمىغانلارنىڭ جازاسى بولسا تۆۋەندىكى ئايەتتە ئەيتىلغاندەك بولىدۇ:

يَوْمَ يُحْمَى عَلَيْهَا فِي نَارِ جَهَنَّمَ فَتُكْوَى بِهَا جِبَاهُهُمْ وَجُنوبُهُمْ وَظُهُورُهُمْ هَذَا مَا كَنَزْتُمْ لأَنفُسِكُمْ فَذُوقُواْ مَا كُنتُمْ تَكْنِزُونَ (**35**)

«ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ئۇ ئالتۇن-كۈمۈشلەر جەھەننەمنىڭ ئوتىدا قىزىتىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ پېشانىلىرى، يانلىرى ۋە دۈمبىلىرى داغلىنىدۇ. ئۇلارغا بۇ سىلەرنىڭ ئۆزەڭلار ئۈچۈن يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشىڭلار (سىلەر بۇ دۇنيادا ئاللاھنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىدىڭلار) يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشۈڭلارنىڭ ۋابالىنى تېتىڭلار دېيىلىدۇ». (سۈرە تەۋبە 35-ئايەت).

ئۇسامە ئىبنى زەيد ئىبنى ھارس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى بىر ئادەم ئېلىپ كېلىنىپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. دوزاختا ئۇنىڭ ئۈچەيلىرى ئىچىدىن ئېتىلىپ چىقىدۇ. ئۇ ياغۇنچاققا قاتقان ئېشەكتەك چۆگىلەيدۇ. ئەھلى دوزاخ ئۇنى چۆرىدەپ: ھەي پالانى، دۇنيادىكى چاغدا سەن ئەمرى-مەرۇف، نەھى-مۇنكەر قىلاتتىڭغۇ؟ دەيدۇ. ئۇ «مەن سىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇيتتىم، ئەمما ئۆزەم قىلمايتتىم، سىلەرنى يامان ئىشتىن توساتتىم، ئەمما ئۆزەم ئۇنىڭدىن يانمايتتىم» دەيدۇ.

دوزاخ ئەھلى ئازاب چېكىشتە بىر خىل ئەمەس، پەرقلىق بولىدۇ. ئۇلار ھاياتى دۇنيادا قىلغان ياخشى-يامان ئەمەللىرىنىڭ ھېسابى بويىچە بەزىلىرى قاتتىق ئازابتا، بەزىلىرى يەڭگىلرەك ئازابتا بولىدۇ. سەمۇرە ئىبنى جۇندۇپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «ئوت ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنى ھوشۇقىغىچە، بەزىلىرىنى تىزىغىچە كۆيدۈرىدۇ، بەزىلىرىنى بېلىگىچە، بەزىلىرىنى ئوقرەك سۆڭەكلىرىگىچە كۆيدۈرىدۇ» (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). «قىيامەت كۈنى دوزاخ ئەھلىنىڭ ئەڭ يېنىك ئازاب چېكىدىغىنى شۇنداق بىر ئادەمكى، ئۇنىڭ ئىككى تاپىنى ئاستىغا ئىككى چوغ قويۇلىدۇ، چوغنىڭ تەسىرىدىن ئۇنىڭ مېڭىسى قايناپ كېتىدۇ. ئۇ مەندىنمۇ قاتتىق ئازابلانغان ئادەم يوق دەپ ئويلايدۇ. ھەقىقەتتە ئۇ

ئەڭ يەڭگىل ئازاب چەككەن كىشىدۇر». (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

ھاياتلىق قانۇنىيىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، دوزاخ ئەھلىمۇ يېمەك-ئىچمەككە مۇھتاج بولىدۇ. ئەمما بۇ ئۇلارنىڭ ئازابىغا ھەسسىلەپ ئازاب قاتىدۇ. ئەھلى دوزاخنىڭ تائامى ئۇلارنىڭ ئاچلىقىنى پەسەيتەلمەيدۇ. ئىچىملىكى ئۇسسۇزلۇقىنى باسالمايدۇ. دوزاخ ئەھلىنىڭ يېمەكلىكى بولغان زەققۇم، غىسلىن، زەرئى ھەققىدە قۇرئاندا ناھايىتى ئوچۇق بايانلار كەلگەن.

أَذَٰلِكَ خَيْرٌ نُّزُلًا أَمْ شَجَرَةُ الزَّقُّومِ (62) إِنَّا جَعَلْنَاهَا فِتْنَةً لِّلظَّالِمِينَ (63) إِنَّهَا شَجَرَةٌ تَخْرُجُ فِي أَصْلِ الْجَحِيمِ (64) طَلْعُهَا كَأَنَّهُ رُءُوسُ الشَّيَاطِينِ (65) فَإِنَّهُمْ لَآكِلُونَ مِنْهَا فَمَالِئُونَ مِنْهَا الْبُطُونَ (66) ثُمَّ إِنَّ لَهُمْ عَلَيْهَا لَشَوْبًا مِّنْ حَمِيمٍ (67)

«بۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرى) ياخشى زىياپەتمۇ ياكى زەققۇم دەرىخىمۇ؟ زەققۇمنى بىز زالىملار (يەنى گۇمراھلار) ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ئازاب قىلدۇق. شۈبھىسىزكى، ئۇ جەھەننەمنىڭ قەئرىدە ئۈسىدىغان دەرەختۇر. ئۇنىڭ مېۋىسى گويا شەيتانلارنىڭ باشلىرىغا ئوخشايدۇ. ئۇلار شۈبھىسىز شۇ مېۋىلەردىن يەيدۇ، ئۇنىڭ بىلەن قورساقلىرىنى تويغۇزىدۇ. ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭ ئۈستىگە (يىرىڭ بىلەن) قايناقسۇنىڭ ئارىلاشتۇرمىسىنى ئىچىدۇ» (سۈرە سافقات 62-67-ئايەتلەر).

إِنَّ شَجَرَةَ الزَّقُّومِ (43) طَعَامُ الْأَثِيمِ (44) كَالْمُهْلِ يَغْلِي فِي الْبُطُونِ (45) كَغَلْيِ الْحَمِيمِ (46)

«زەققۇم دەرىخى ھەقىقەتەن گۇناھكارلارنىڭ تامىقىدۇر. ئۇ ئېرىتىلگەن مىستەك (قىزىق)دۇر. ئۇ قورساقلاردا قايناپدۇ» (سۈرە دۇخان 43-46-ئايەتلەر) ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر زەققۇمدىن بىر بۇردا ئېلىپ دۇنياغا ئارىلاشتۇرسا، ئۇ پۈتۈن دۇنيا ئەھلىنىڭ مەئىشىتىنى بۇزۇۋېتىشكە يېتىدۇ. شۇ زەققۇمنى يېمىكى قىلغان كىشىنىڭ ھالى قانداق بولار؟ غىسلىن بولسا گۇناھكارلارنىڭ بەدىنىدىن ئاققان يىرىڭ-زەرداپ، قان ۋە قوسۇقلىرى بولۇپ، دوزاخ ئەھلىنىڭ ئەڭ يامان تامىقىدۇر». ئىمام ئىبنى كەسىر تەفسىرىدە ھاققە سۈرىسىنىڭ 35-، 36-، 37-ئايەتلىرىنى ئىكرىمە، قەتادەلەرنىڭ يۇقىرىقىدەك مەنىدە شەرھلىگەنلىكىنى يازغان. زەرى بولسا ئاچچىق تىكەن بولۇپ، ئەھلى دوزاخنىڭ تائامىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

لَّيْسَ لَهُمْ طَعَامٌ إِلَّا مِن ضَرِيعٍ (6) لَا يُسْمِنُ وَلَا يُغْنِي مِن جُوعٍ (7)

«ئۇلار ئۈچۈن زەرىدىن (يەنى بەتبۇي، ئاچچىق تىكەندىن) باشقا يېمەكلىك بولمايدۇ. زەرى كىشىنى سەمرىتمەيدۇ، ئاچلىقنى پەسەيتمەيدۇ» (سۈرە غاشىيە 6-، 7-ئايەتلەر). دوزاخ ئەھلى ئۇسسۇزلۇقتىن چاكىلدىغاندا ئۇلارغا قايناپ تۇرغان، قىزىقلىقىدىن تۆمۈرنى ئېرىتىۋېتىدىغان قايناقسۇ ۋە يىرىڭلىق سېسىق سۇ بېرىلىدۇ. ئۇلار سۇنى ئىچمەكچى بولسا، سۇنىڭ ھارارىتىدىن يۈزىنىڭ تېرىسى سويۇلۇپ چۈشىدۇ. ئىچكەندە بولسا ئىچ-باغرى ئۈچەيلىرى ئېرىپ پارە-پارە بولۇپ كېتىدۇ. ئەبى ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم «(مۇنداق تەقۋىدارلار) دوزاختا مەڭگۇ قالىدىغان، قايناقسۇ بىلەن سۇغۇرۇلۇپ (قىزىقلىقىدىن) ئۈچەيلىرى پارە-پارە قىلىنىدىغانلار بىلەن ئوخشاشمۇ؟» (سۈرە مۇھەممەد 15-ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ مۇنداق دېدى: دوزاختىكى كۇففار تەشنالىقتىن

قايناپ تۇرغان سۇنى ئىچمەكچى بولۇپ، ئېغىزىنى ئاپىرىشى بىلەن قايناقسۇنىڭ هارارىتىدىن يۈزى كۆيۈپ، بېشىنىڭ تېرىسى سويۇلۇپ چۈشىدۇ. سۇنى ئىچكەندە ئۈچەيلىرى پارە-پارە بولۇپ ئۈزۈلۈپ ھەتتا ئارقا يېشاپ يولىدىن ساڭگىلاپ چىقىپ قالىدۇ (ئىمام ئەھمەد، ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان).

ئەھلى دوزاخ ئەنە شۇنداق تەكرار-تەكرار ئازاب چېكىش، قىينىلىش بىلەن نالە-پەرياد قىلىپ خار ھالدا ياشايدۇ، ئازاب ئۇلاردىن بىر مىنۇتمۇ نېرى بولمايدۇ. ئۇلار ئاللا-توۋا بىلەن يىغا-زار قىلىشىپ مۇنداق دېيىشىدۇ:

قَالُوا رَبَّنَا غَلَبَتْ عَلَيْنَا شِقْوَتُنَا وَكُنَّا قَوْمًا ضَالِّينَ (**106**) رَبَّنَا أَخْرِجْنَا مِنْهَا فَإِنْ عُدْنَا فَإِنَّا ظَالِمُونَ (**107**) قَالَ اخْسَؤُوا فِيهَا وَلَا تُكَلِّمُونِ (**108**)

«پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى دوزاختىن چىقارغىن (ئاندىن دۇنياغا قايتۇرغىن)، ئەگەر بىز (شۇنىڭدىن كېيىن) يەنە گۇناھ قىلساق، بىز ھەقىقەتەن زالىم بولۇپ قالىمىز. ئاللاھ ئېيتىدۇ: جەھەننەمدە خار ھالدا قېلىڭلار، (ئۇستۇڭلاردىن ئازابنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشى ھەققىدە) ماڭا سۆز ئاچماڭلار» (سۇرە مۇئمىنۇن 106-108-ئايەتلەر)

ئۇلارنىڭ نالە-پەريادىغا ھېچكىممۇ قۇلاق سالمايدۇ. دوزاخ ئەھلى قاتتىق ئازابتا ئۆلۈمنى شۇنچىلىك ئارزۇ قىلىدۇ. ئاللاھتىن ئۆزلىرىگە ئۆلۈم بېرىشىنى، بۇنىڭ بىلەن ئازابتىن قۇتۇلۇپ، ئارام تېپىشنى تىلەيدۇ. ئەمما ئاخىرەت ھاياتى مەڭگۈلۈك ھايات بولۇپ، ئۆلۈم بولمايدۇ، ئۇنىڭدىكى ئازاب ياكى نېمەت ئەبەدىي داۋام قىلىدۇ. قۇرئان بۇنى ئاجايىپ پاساھەت-بالاغەت بىلەن مۇنداق ئىپادىلەيدۇ: «ئۆلۈم ئۇنى قورشىۋالىدۇ، لېكىن ئۇ ھەرگىز ئۆلمەيدۇ، شۇنىڭدىن كېيىن تېخىمۇ قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ» . ئىبرەت ۋە ئازاب بولۇشى ئۈچۈن دوزاخ ئەھلىگە جەننەت كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ئۇلار جەننەتنىڭ نېمەتلىرى ۋە ئەھلى جەننەتنىڭ راھەت-پاراغىتىنى كۆرۈپ تۇرىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ ھەسرىتىگە ھەسرەت، ئازابىغا ئازاب قوشىدۇ. سۈرە ئەئرافتا ئەھلى جەننەت بىلەن ئەھلى دوزاخ ئارىسىدىكى سۆزلىشىش مۇنداق بايان قىلىنغان. «ئەھلى جەننەت ئەھلى دوزاخقا» ، بىز پەرۋەردىگارىمىز بىزگە ۋەدە قىلغان نەرسىنى ھەق تاپتۇق، سىلەرمۇ پەرۋەردىگارىڭلار ۋەدە قىلغان نەرسىنى ھەق تاپتىڭلارمۇ دەپ توۋلايدۇ. ئۇلار «ھەئە» دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر جاكارچى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (مۇنداق دەپ) جاكارلايدۇ: «زالىملارغا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن» (44-ئايەت) «ئەھلى دوزاخ ئەھلى جەننەتكە: سۇدىن ياكى ئاللاھ سىلەرگە بەرگەن ئىچىدىغان نەرسىلەردىن بىزگە بىرئاز قۇيۇپ بەرسەڭلار! دەپ توۋلايدۇ. ئەھلى جەننەت ئۇلارغا (جاۋابەن) «ئاللاھ ئۇلارنى كاپىرلارغا ھارام قىلغان» دەيدۇ (50-ئايەت). ئۇلارنىڭ نالە-زارى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «دوزاخ ئەھلى تولا يىغلاپ ياشلىرى قۇرۇپ، كۆزىدىن ياش ئورنىغا قان ئاقىدۇ، ھەتتا ئۇلارنىڭ يۈزلىرىدىن يول-يول بولۇپ ئاققان قانلارنى كۆرسەن، ئەگەر ئۇنىڭدا بىرەر كېمە ماڭسا مېڭىپ كېتەلەيدۇ» (ئىمام ھاكىم رىۋايەت قىلغان).

ئاخىرەتتىكى دوزاخ ئازابى ئالدىدا ھاياتى دۇنيانىڭ مەئشەتلىرى ھېچنەرسىگە ئەرزىمەيدۇ. شۇنداقلا ئاللاھ تەقۋادارلارغا ۋەدە قىلغان جەننەت نېمەتلىرىگە سېلىشتۇرغاندا فانى دۇنيانىڭ رىيازەتلىرىمۇ ئەرزىمەس ھېسابلىنىدۇ. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت

قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى دۇنيادا ئەڭ باياشاتچىلىقتىن ياشىغان، ئەمما دەۋزەخى بولغان بىر ئادەم كەلتۈرۈلۈپ دوزاخقا چۆكتۈرۈلۈپ، ئۇنىڭغا:«ئى ئادەم بالىسى! سەن بۇرۇن ياخشى ياشىغانمۇ؟ نازۇ-نېمەتلەرنى كۆرگەنمۇ؟» دېيىلىدۇ. ئۇ ئادەم «ياق، رەببىم بىلەن قەسەمكى مەن ھېچقاچان ياخشى ياشاپ باقمىغان» دەيدۇ. دۇنيادا ئەڭ جاپا-مۇشەققەتتە ياشىغان، ئەمما جەننەتى بولغان بىر كىشى كەلتۈرۈلۈپ، ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزۈپ ئۇنىڭغا «ئى ئادەم بالىسى! سەن بۇرۇن جاپا-مۇشەققەت تارتقانمۇ؟ بېشىڭدىن قاتتىقچىلىق ئۆتكەنمۇ؟» دېيىلىدۇ. ئۇ «ياق، ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى مەن قىيىنچىلىق تارتىپ باقمىدىم، قاتتىقچىلىقنىمۇ بېشىمدىن ئۆتكۈزمىدىم» دەيدۇ (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

ئەھلى سۈننە ۋە جامائەنىڭ ئەقىدىسى بويىچە ئېيتقاندا، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان مۇسۇلمان ھەر قانچە چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ، مەڭگۈ دوزاختا قالمايدۇ، بەلكى گۇناھلىرى مىقدارىچە دوزاختا ئازابلانغاندىن كېيىن ئاخىرى بىر كۈنى دوزاختىن چىقىدۇ ۋە ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن جەننەتكە كىرىدۇ. بۇ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمىگەن، تەۋھىد ئەقىدىسىدىكى ئەمما يامان ئەمەللىرى ياخشىلىقىدىن ئېشىپ كەتكەنلەرگە قارىتىلغان. ئاللاھ تائالانىڭ «ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ» دېگىنى ئاللاھنى ئىنكار قىلغان ئىمانسىز كۇففارلار ۋە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن مۇشرىكلارنى كۆرسىتىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

إِنَّ اللّهَ لاَ يَغْفِرُ أَن يُشْرَكَ بِهِ وَيَغْفِرُ مَا دُونَ ذَلِكَ لِمَن يَشَاء وَمَن يُشْرِكْ بِاللّهِ فَقَدِ افْتَرَى إِثْمًا عَظِيمًا (**48**)

«ئاللاھ ھەقىقەتەن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغفىرەت قىلمايدۇ. خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغفىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، چوڭ گۇناھ قىلغان بولىدۇ» (سۈرەنىسا 48-ئايەت). مانا بۇ ئىمام بۇخارى، مۇسلىم، تىرمىزى رىۋايەت قىلغان سەھىھ ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان. ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەت ئەھلى جەننەتكە، دوزاخ ئەھلى دوزاخقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالا: قەلبىدە تېرىقچىلىق ئىمانى بارلارنى تارتىپ چىقىرىڭلار دەيدۇ، ئۇلار ئوتتا كۆيۈپ قارىداپ كەتكەن ھالەتتە چىقىدۇ. ئاندىن ئۇلار ئابىھايات ئۆستىڭىگە تاشلىنىدۇ. بۇ ئادەملەر خۇددى كەلكۈن لاتقىلىرىدا ئوت-چۆپ ئۈنۈپ چىققاندەك، چىرايلىق ھالەتتە ئۈنۈپ چىقىدۇ. ئەجىبا سەن ئەشۇنداق يۇمران سېرىق مايسىنى كۆرۈپ باقمىغانمۇ؟ (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى، بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوق» دېسە، قەلبىدە مىسقالچە ياخشىلىق بولىدىكەن، دوزاختىن چىقىدۇ. كىمكى بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېسە، قەلبىدە تېرىقچىلىق ياخشىلىق بولىدىكەن، دوزاختىن چىقىدۇ. كىمكى، «بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوق» دەيدىكەن ۋە قەلبىدە زەررىچە ياخشىلىق بولىدىكەن ئۇمۇ دوزاختىن چىقىدۇ (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: مەن دوزاختىن ئەڭ كېيىن چىقىدىغان ئادەمنى ۋە جەننەتكە ئەڭ كېيىن كىرىدىغان ئادەمنى ئەلۋەتتە بىلىمەن. ئۇ شۇنداق بىر ئادەمكى، دوزاختىن ئۆمىلەپ چىقىدۇ.

ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا: بارغىن، جەننەتكە كىرگىن، دەيدۇ. ئۇ جەننەتكە كېلىدۇ. ئۇنىڭغا جەننەت توشۇپ كەتكەندەك تويۇلىدۇ. ئۇ قايتىپ بېرىپ: ئى رەببىم، جەننەت توشۇپ كېتىپتۇ، دەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا: بارغىن، جەننەتكە كىرگىن دەيدۇ، ئۇ جەننەتكە كېلىدۇ. ئۇنىڭغا جەننەت توشۇپ كەتكەندەك تويۇلىدۇ. ئۇ قايتىپ بېرىپ: ئى رەببىم، جەننەت توشۇپ كېتىپتۇ، دەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا: بارغىن، جەننەتكە كىرگىن، ساڭا ئاتا قىلىنغان جەننەت دۇنيادەك كەڭ ۋە يەنە دۇنيادەك ئون ھەسسە كەڭ دەيدۇ، ئۇ ئادەم ئاللاھ تائالاغا: سەن پادىشاھ تۇرۇپ مېنى مەسخىرە قىلىۋاتامسەن ياكى كۈلۈۋاتامسەن دەيدۇ. ئابدۇللا ئىبنى مەسئۇد: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈلگەنلىكىنى ھەتتا ئۇنىڭ ئۇدۇل چىشلىرىنىڭ كۆرۈنۈپ تۇرغانلىقىنى كۆردۇم دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېيتىشىچە، جەننەت ئەھلىنىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىلىكى ئەنە شۇ كىشىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

أَن تَقُولَ نَفْسٌ يَا حَسْرَتَى علَى مَا فَرَّطتُ فِي جَنبِ اللَّهِ وَإِن كُنتُ لَمِنَ السَّاخِرِينَ (**56**) أَوْ تَقُولَ لَوْ أَنَّ اللَّهَ هَدَانِي لَكُنتُ مِنَ الْمُتَّقِينَ (**57**) أَوْ تَقُولَ حِينَ تَرَى الْعَذَابَ لَوْ أَنَّ لِي كَرَّةً فَأَكُونَ مِنَ الْمُحْسِنِينَ (**58**)

ئاللاھنىڭ رەھمىتى قانداق كەڭ بولسا، ئازابىمۇ شۇنداق قاتتىقتۇر. «ھەر قانداق ئادەم: ئاللاھنىڭ تائىتىدە كەتكۈزۈپ قويغانلىرىمغا ھەسرەت! مەن (ئاللاھنىڭ شەرىئىتىنى ۋە دىنىنى) مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن ئىدىم» دەپ قالماسلىقى ئۈچۈن ياكى «ئاللاھ مېنى ھىدايەت قىلغان بولسا (ھىدايەت تېپىپ) ئەلۋەتتە تەقۋادارلاردىن بولاتتىم» دەپ قالماسلىق ئۈچۈن ياكى ئازابنى كۆرگەن چاغدا: «كاشكى دۇنياغا قايتىشىمغا بولسا ئىدى، (ئۇ چاغدا ئاللاھقا ئىتائەت قىلىپ) ياخشىلاردىن بولار ئىدىم» دەپ قالماسلىق ئۈچۈن (پەرۋەردىگارىڭغا بويسۇنسۇن). (سۈرە زۇمەر 56ـ، 58ـئايەتلەر)

## جەننەت

جەننەت ـ ئاللاھ تائالا مۆمىن، تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلىغان كاتتا مۇكاپات. ئۇنىڭدا جاپا-مۇشەققەتمۇ، قېرىلىق، ئۆلۈم، قايغۇ-ھەسرەتمۇ يوق. ئۇنىڭدا بارى ئاللاھنىڭ رەھمەت، مەرھەمىتى، ئەبەدىيلىك خۇشاللىق ۋە تۈگىمەس راھەت-پاراغەتتۇر. جەننەت ئاللاھنى كۆرمەي تۇرۇپ ئىمان ئېيتقان، ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورققان، ئاللاھ بۇيرىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن چەكلىگەن ئىشلاردىن ئۆزىنى ساقلىغان تەقۋادارلارغا خاستۇر.

جەننەت ـ بۇك ـ باراقسان بوستانلىق، گۈزەل باغچە بولۇپ، ئۇ، مۇسۇلمان تەقۋادار زاتلارنىڭ مەڭگۈلۈك قارارگاھىدۇر. ئاللاھ جەننەتنى تەرىپلەپ مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الْمُتَّقِينَ فِي مَقَامٍ أَمِينٍ (51) فِي جَنَّاتٍ وَعُيُونٍ (52) يَلْبَسُونَ مِن سُندُسٍ وَإِسْتَبْرَقٍ مُّتَقَابِلِينَ (53) كَذَلِكَ وَزَوَّجْنَاهُم بِحُورٍ عِينٍ (54) يَدْعُونَ فِيهَا بِكُلِّ فَاكِهَةٍ آمِنِينَ (55) لَا يَذُوقُونَ فِيهَا الْمَوْتَ إِلَّا الْمَوْتَةَ الْأُولَى وَوَقَاهُمْ عَذَابَ الْجَحِيمِ (56) فَضْلًا مِّن رَّبِّكَ ذَلِكَ هُوَ الْفَوْزُ الْعَظِيمُ (57)]

«تەقۋادارلار ھەقىقەتەن بىخەتەر جايدا بولىدۇ. باغلاردا بۇلاقلارنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ. ئۇلار

قىلىن ـ يۇپقا ـ يىپەك كىيىملەرنى كىيىپ، بىر ـ بىرىگە قارىشىپ ئولتۇرىشىدۇ. (ئۇلار تۇرلۇك ھۆرمەتلەر بىلەن) مۇشۇنداق ئىكرام قىلىنىدۇ. شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەرنى ئۇلارغا جۈپ قىلىمىز. ئۇلار جەننەتتە (مېيىدە ئېغىرلىشىش ۋە كېسەللىكلەردىن) ئەمىن بولغان ھالدا خىزمەتچىلەردىن ھەممە مېۋىلەرنى كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇلار مۇشۇ دۇنيادىكى ئۆلۈمدىن باشقا جەننەتتە ھېچقانداق ئۆلۈمنى تېتىمايدۇ. ئاللاھ ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلايدۇ. بۇ پەرۋەردىگارىڭنىڭ مەرھەمىتىدۇر. بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر» [دۇخان 51 ـ 57 ـ ئايەتلەر].

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىس قۇدسىدا ئاللاھ تائالا مۇنداق ئېيتىدۇ: مەن سالىھ بەندىلىرىمگە كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، كىشىنىڭ كۆڭلىگە كېچىپ باقمىغان نېمەتلەرنى تەييارلىدىم. خالىساڭلار مۇنۇ ئايەتنى ئوقۇڭلار:

فَلَا تَعْلَمُ نَفْسٌ مَّا أُخْفِيَ لَهُم مِّن قُرَّةِ أَعْيُنٍ جَزَاء بِمَا كَانُوا يَعْمَلُونَ (**17**)

«ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ». (سۈرە سەجدە 17 ـ ئايەت)

جەننەتنىڭ سۈپەتلىرى ۋە ئۇنىڭدىكى نازۇ ـ نېمەتلەر توغرىسىدا قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە نۇرغۇن بايانلار كەلگەن. جەننەتنىڭ قەسىرلىرى، باغلىرى، دەرەخلىرى، ئۆستەڭلىرى، مېۋىلىرى، ئالتۇن ـ كۈمۈشلىرى، ھۆرۈ ـ غىلمانلىرى ئىنسانىنىڭ چەكلىك ئەقلى ۋە سەزگۈسىدىن ھالقىغان بولۇپ، بىز بىلىدىغان ھاياتى دۇنيادىكى شەيئىلەر بىلەن پەقەت ئىسىم جەھەتتە ئورتاقتۇر. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۈرە بەقەرەدىكى «ئۇلار جەننەتنىڭ بىرەر مېۋىسىدىن رىزىقلاندۇرۇلغان چاغدا بۇنىڭ بىلەن بۇرۇن (دۇنيادىمۇ) رىزىقلاندۇرۇلغان ئىدۇق» دەيدۇ. «ئۇلارغا كۆرۈنۈشى دۇنيانىڭ مېۋىلىرىگە ئوخشايدىغان، تەمى ئوخشىمايدىغان مېۋىلەر بېرىلىدۇ» دىگەن ئايەتنى تەفسىر قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: جەننەتتىكى نېمەتلەر دۇنيادىكى نەرسىلەرگە پەقەت ئىسىم جەھەتتىنلا ئوخشايدۇ. جەننەتنىڭ كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچىلىك بولۇپ، ئال ـ ئىمران سۈرىسىنىڭ 137 ـ ئايىتى بۇ ھەقتە خەۋەر بەرگەن. جەننەتنىڭ خۇشبۇيى ھەدى توغرىسىدا رەسۇلۇللاھ مۇنداق دىگەن: «جەننەتنىڭ خۇشبۇيى ھەدى يۈز يىللىق مۇساپە نېرىسىدىنمۇ دىماغقا ئۇرۇلۇپ تۇرىدۇ» (ئىمام تىرمىزى، ئىبنى ماجە، ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان). كىشىلەر ياخشى ئەمەللەردە پەرقلىق بولغىنىدەك، جەننەتتىمۇ ئەمەللەرگە لايىق يۇقىرى ـ تۆۋەن دەرىجىلەر بولىدۇ. ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: جەننەتتە يۈز دەرىجە بار، بىر دەرىجە بىلەن يەنە بىر دەرىجىنىڭ ئارىلىقى ئاسمان ـ زېمىندەك پەرقلىنىدۇ. فىردەۋس ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدۇر. ئۇنىڭدىن تۆت جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرى ئېقىپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىدە ئەرش بار، ئاللاھتىن سورىساڭلار، جەننەتنى فىردەۋسنى سوراڭلار. (ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان). ھەدىسلەردە بۇ دەرىجىلەردىن فىردەۋس، ئاندىن ئەدن، ئاندىن خۇلۇد، ئاندىن مەئۋا تىلغان ئېلىنغان. جەننەتنىڭ سەككىز دەرۋازىسى بولۇپ، بۇ دەرۋازىلارنىڭ چوڭلىقى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ مۇنداق دىگەن: جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، جەننەت دەرۋازىسىنىڭ ئىككى

قانتىنىڭ ئارىلىقى مەككە بىلەن ھەجەرنىڭ ئارىلىقىچىلىك ياكى مەككە بىلەن بۇسرانىڭ ئارىلىقىچىلىك كېلىدۇ. (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). بۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەربىرى مۇئەييەن ياخشى ئەمەل بىلەن باغلانغان بولۇپ، كىم قايسى ئەمەلنى كۆپ قىلغان بولسا شۇ ئىشىكتىن چاقىرىلىدۇ. ناماز ئىشىكىدىن كۆپ ناماز ئوقۇغۇچىلار، رەييان دەپ ئاتىلىدىغان ئىشىكتىن كۆپ روزا تۇتقۇچىلار، سىلە-رەھىم ئىشىكىدىن كۆپ ئېھسان قىلغۇچىلار كىرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەننەتنىڭ دەرۋازىلىرى ۋە ئۇنىڭدىن كىرىدىغان كىرگۈچىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى تىلغان ئالغاندا ئەبۇ بەكىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى رەسۇلۇللاھ، بىر ئادەم ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلامدۇ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: شۇنداق، ئى ئەبۇ بەكىر، مەن سېنىڭ ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىن بولۇشىڭنى تىلەيمەن “ دەپ جاۋاپ بەردى. (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

ئەھلى جەننەت ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرغان ئىسىل قەسىرلەردە تۇرىدۇ. ئۇنىڭ خىشلىرى ئالتۇن-كۈمۈشتىن، تاشلىرى لۈلۈ-ياقۇتتىن، توپىسى زەئفىراندىن بولىدۇ. جەننەتتىكى ئۆستەڭلەر ھەققىدە قۇرئان مۇنداق خەۋەر بەرگەن:

مَثَلُ الْجَنَّةِ الَّتِي وُعِدَ الْمُتَّقُونَ فِيهَا أَنْهَارٌ مِّن مَّاء غَيْرِ آسِنٍ وَأَنْهَارٌ مِن لَّبَنٍ لَّمْ يَتَغَيَّرْ طَعْمُهُ وَأَنْهَارٌ مِّنْ خَمْرٍ لَّذَّةٍ لِّلشَّارِبِينَ وَأَنْهَارٌ مِّنْ عَسَلٍ مُّصَفًّى وَلَهُمْ فِيهَا مِن كُلِّ الثَّمَرَاتِ وَمَغْفِرَةٌ مِّن رَّبِّهِمْ كَمَنْ هُوَ خَالِدٌ فِي النَّارِ وَسُقُوا مَاء حَمِيمًا فَقَطَّعَ أَمْعَاءهُمْ (**15**)

« تەقۋادارلارغا ۋەدە قىلىنغان جەننەتنىڭ سۈپىتى شۇكى، ئۇ يەردە رەڭگى ئۆزگەرمىگەن سۇدىن ئۆستەڭلەر، تەمى ئۆزگەرمىگەن سۈتتىن ئۆستەڭلەر، ئىچكۈچىلەرگە لەززەت بېغىشلايدىغان مەيدىن ئۆستەڭلەر ۋە ساپ ھەسەلدىن ئۆستەڭلەر بولىدۇ. ئۇلارغا جەننەتتە بەھرىمان بولىدىغان تۈرلۈك مېۋىلەر بولىدۇ ۋە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن مەغفىرەت بولىدۇ. (مۇنداق تەقۋادارلار) دوزاختا مەڭگۈ قالىدىغان، قايناقسۇ بىلەن سۇغۇرىلىپ (قىزىقلىقىدىن) ئۈچەيلىرى پارە-پارە قىلىنىدىغانلار بىلەن ئوخشاشمۇ؟» (سۈرە مۇھەممەد 15-ئايەت)

ھەۋزى كەۋسەر توغرىسدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: مېنىڭ كۆلۈم-ھەۋزى كەۋسەرنىڭ توغرىسى بىر ئايلىق مۇساپىدۇر. ئۇنىڭ سۈيى سۈتتىنمۇ ئاق، ھەدى ئېپاردىنمۇ خۇشبۇيدۇر. ئۇنىڭ جاملىرى ئاسماندىكى يۇلتۇزلارغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن ئىچكەن ئادەم مەڭگە چاڭقىمايدۇ “(ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان).

كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، كىشى كۆڭلىگە كېچىپ باقمىغان راھەت-پاراغەت ۋە نازۇ-نېمەتلەر جەملەنگەن جەننەتكە كىرگەن مۆمىنلەرنىڭ ھاياتىنى قۇرئان مۇنداق تەسۋىرلەيدۇ:

لَهَا سَبْعَةُ أَبْوَابٍ لِّكُلِّ بَابٍ مِّنْهُمْ جُزْءٌ مَّقْسُومٌ (**44**)

«تەقۋادارلار ھەقىقەتەن (ئاخىرەتتە يايپېشىل) باغۇ-بوستانلاردىن، (سۇ، ھەسەل ۋە ماي ئېقىپ تۇرىدىغان) بۇلاقلاردىن بەھرىمان بولىدۇ، (ئۇلارغا):«جەننەتكە ئامان-ئېسەن، تىنىچ كىرىڭلار» دېيىلىدۇ. (سۈرە ھەجىر 44-ئايەت)

يَا عِبَادِ لَا خَوْفٌ عَلَيْكُمُ الْيَوْمَ وَلَا أَنتُمْ تَحْزَنُونَ (**68**) الَّذِينَ آمَنُوا بِآيَاتِنَا وَكَانُوا مُسْلِمِينَ

ادْخُلُوا الْجَنَّةَ أَنتُمْ وَأَزْوَاجُكُمْ تُحْبَرُونَ (69) يُطَافُ عَلَيْهِم بِصِحَافٍ مِّن ذَهَبٍ وَأَكْوَابٍ (70) وَفِيهَا مَا تَشْتَهِيهِ الْأَنفُسُ وَتَلَذُّ الْأَعْيُنُ وَأَنتُمْ فِيهَا خَالِدُونَ (71) وَتِلْكَ الْجَنَّةُ الَّتِي أُورِثْتُمُوهَا بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ (72)

(ئۇلارغا) «سىلەر ئاياللىرىڭلار بىلەن خوشال-خۇرام جەننەتكە كىرىڭلار» دېيىلىدۇ. ئۇلارغا ئالتۇن لىگەنلەردە (تائام)، ئالتۇن جاملاردا (شاراب) تۇتۇلىدۇ. جەننەتتە كۆڭۈللەر تارتىدىغان كۆزلەر لەززەتلىنىدىغان نەرسىلەر بار، سىلەر جەننەتتە مەڭگۈ قالىسىلەر، سىلەر (دۇنيادا) قىلغان (ياخشى) ئەمەللىڭلار بىلەن ۋارىس بولغان جەننەت ئەنە شۇدۇر. (سۈرە زۇخرۇف 68-72-ئايەتلەر).

إِنَّ الْمُتَّقِينَ فِي مَقَامٍ أَمِينٍ (51) فِي جَنَّاتٍ وَعُيُونٍ (52) يَلْبَسُونَ مِن سُندُسٍ وَإِسْتَبْرَقٍ مُّتَقَابِلِينَ (53) كَذَلِكَ وَزَوَّجْنَاهُم بِحُورٍ عِينٍ (54) يَدْعُونَ فِيهَا بِكُلِّ فَاكِهَةٍ آمِنِينَ (55) لَا يَذُوقُونَ فِيهَا الْمَوْتَ إِلَّا الْمَوْتَةَ الْأُولَى وَوَقَاهُمْ عَذَابَ الْجَحِيمِ (56)

«تەقۋىدارلار ھەقىقەتەن بىخەتەر جايدا بولىدۇ. باغلاردا، بۇلاقلارنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ. ئۇلار قېلىن، يۇپقا يىپەك كىيىملەرنى كىيىپ بىر-بىرىگە قاراپ ئولتۇرىشىدۇ. (ئۇلارنى تۈرلۈك ھۆرمەتلەر بىلەن) مۇشۇنداق ئىكرام قىلىدۇق. شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەرنى ئۇلارغا جۈپ قىلىمىز. ئۇلار جەننەتتە (مېيدە ئېغىرلىشىش ۋە كېسەللىكەردىن) ئەمىن بولغان ھالدا (خىزمەتچىلەردىن) ھەممە مىۋىلەرنى (كەلتۈرۈشنى) تەلەپ قىلىدۇ. ئۇلار ئىلگىرىكى (دۇنيادىكى) ئۆلۈمدىن باشقا (جەننەتتە) ھېچقانداق ئۆلۈمنى تېتىمايدۇ.» (سۈرە دۇخان 51-56-ئايەتلەر).

جەننەتتىكى ھايات مەڭگۈلۈك ھاياتتۇر. مەيلى قېرى، چوڭ بولسۇن ئەھلى جەننەت نەۋقىران ياش ھالەتتە جەننەتكە كىرىدۇ ۋە مەڭگۈ شۇ نەۋقىران پېتى تۇرىدۇ. ئۇلار كېسەل بولمايدۇ، قېرىمايدۇ، ئۆلمەيدۇ، ھېرىپ چارچىمايدۇ، غەم-قايغۇسى بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا ئەھلى جەننەتنىڭ قەلبىنى ئۈچ-ئاداۋەت، ھەسەتتىن پاك قىلىپ، مېھىر-مۇھاببەتلىك كۆيۈمچان قېرىنداشلارغا ئايلاندۇرىدۇ. ئەبۇ سەئىد ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرسە بىر نىدا قىلغۇچى مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر مەڭگۈ ياشايسىلەر، ئۆلمەيسىلەر، سالامەت بولىسىلەر، ھەرگىز كېسەل بولمايسىلەر، ياش تۇرىسىلەر، ھەرگىز قېرىمايسىلەر، نازۇ-نېمەتتە، بەخت سائەدەتتە ئۆتىسەلەر، مەڭگۈ بەختسىزلىككە دۇچار بولمايسىلەر» (ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەت ئەھلى يەيدۇ-ئىچىدۇ، چوڭ تەرەت قىلمايدۇ، مىشقىرمايدۇ ۋە كىچىك تەرەت قىلمايدۇ. لېكىن، ئۇلارنىڭ يېمەكلىكى ئىپارنىڭ ھىدىدەك خۇشبۇي كېكىرىش بىلەن ھەزىم بولىدۇ. خۇددى ئۇلار تەبىئىي نەپەسلىنىپ تۇرغىنىدەك تەسبىھ، تەكبىرلەر ئۇلارنىڭ تىلىغا جارى بولۇپ تۇرىدۇ. (ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: «ئەھلى جەننەتنىڭ يېيىش-ئىچىش، كىيىش ۋە خۇشبۇي ئىشلىتىشتە قانداقتۇ ئۇلاردا ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇق، يالىڭاچلىق ياكى بەدبۇيلۇق ھېسسىياتى يوق بولىدۇ.

ئۇلار پەقەت ئۇزۇلمەس لەززەتلەر ۋە تۈگمەس نېمەتلەر ئىچىدە بولىدۇ». ئىمام نەۋەۋى بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ئەھلى سۈننە ۋە جامائەنىڭ مەزھىپى شۇكى، ئەھلى جەننەت دۇنيا ئەھلىگە ئوخشاشلا نازۇ-نېمەتلەردىن بەھرىمەن بولىدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا لەززەتلىنىش جەھەتتە پەرق بولىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «جەننەتكە دەسلىپىدە كىرىدىغان جامائە ئون تۆت كۈنلۈك تولۇق ئايدەك بولىدۇ. جەننەتكە ئۇلاردىن كېيىن كىرگۈچىلەر ئاسماندىكى نۇرلۇق يۇلتۇزلاردەك بولۇپ كېتىدۇ. ئۇلار چوڭ-كىچىك تەرەت قىلمايدۇ، تۈكۈرمەيدۇ ۋە مىشقىرمايدۇ. ئۇلارنىڭ تاغاقلىرى ئالتۇندىن بولىدۇ. تەرلىرى ئىپاردەك خۇش ھىد بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىسرىقدىنى خۇشپۇراق ئۇد ياغىچى بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئاياللىرى شەھلا كۆزلۈك ھۆر-پەرىلەردىن بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىر ئادەمنىڭ شەكلىدە ئېگىزلىكى 60 گەز كېلىدىغان ئاتىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈرىتىدە بولىدۇ». (ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

ئىنسان شۇنچە چوڭ بىلگەن دۇنيانىڭ جىمى راھەت-پاراغەتلىرى جەننەت ئىنئاملىرى ئالدىدا ھېچنەرسىگە ئەرزىمەيدۇ. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «جەننەتتىكى بىر ياچاق دائىرىسىچىلىك جاي ۋە ياكى سىلەرنىڭ جەننەتتە قەدىمڭلارنى قويغان جاي دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى جىمى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. ئەگەر جەننەت ئەھلىدىن بىر ئايال زېمىنغا چىقسا ئۇنىڭ نۇرىدىن دۇنيا يورىغان، ئۇنىڭ خۇشھىدى ھەممە يەرنى قاپلىغان بولاتتى. ئۇنىڭ سالغان چۈمبىلى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى جىمى نەرسىلەردىن ئارتۇقتۇر». (ئىمام بۇخارى، ئىمام تىرمىزى رىۋايەت قىلغان). جەننەتتىكى شۇنچىۋالا نېمەتلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ كاتتا نېمەت ئاللاھ تائالانىڭ مۇبارەك جامىلىنى كۆرۈش ۋە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىششتۇر. ئەھلى سۈننە ۋە جامائەنىڭ ئەقىدىسىدە تەقۋىدار مۆمىنلەر ئاخىرەتتە پەرۋەردىگارىنى كۆرۈش شەرىپىگە نائىل بولىدۇ. ئەمما گۇناھكارلار ئاللاھنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىنغان. قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە بۇنى دەلىللىگۈچى ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەر بار. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَّاضِرَةٌ (**22**) إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ (**23**)

«بۇ كۈندە(سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ» (سۈرە قىيامەت 22-، 23-ئايەتلەر) «ھەقىقەتەن ئۇلار بۇ كۈندە پەرۋەردىگارىنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىنغان». مۇفەسسىرلەر قاف سۈرىسىدىكى «جەننەتتە ئۇلارغا خالىغان نەرسىلەر بار ۋە بىزنىڭ ھۇزۇرىمىزدا (ئۇلارغا) زىيادە(نېمەتلەر) بار» (35-ئايەت) دىگەن ئايىتىدىكى زىيادە نېمەت دەل ئاللاھنىڭ مۇبارەك جامالىنى كۆرۈش شەرىپىگە نائىل بولۇشنى كۆرسىتىدۇ. بۇ شۇنداق لەززەتلىككى جەننەت ئەھلى بۇ چاغدا باشقا جىمى نېمەتلەرنى ئۇنتۇيدۇ دەپ شەرھىلەيدۇ. جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 14 كۈنلۈك تولۇن ئايغا قاراپ مۇنداق دېدى: «سىلەر خۇددى مۇشۇ ئاينى ھېچقانداق توسالغۇسىز كۆرگەندەك، پەرۋەردىگارىڭلارنى ئوچۇق-ئاشكارا كۆرىسىلەر» (ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). ئىمام مالىك بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تائالا باقى بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ دۇنيادا كىشىلەرنىڭ فانى كۆزلىرى بىلەن باقىنى كۆرگىلى بولمايدۇ. ئاخىرەتتە بولسا، جەننەتىلەرگە

باقى كۆزلەر بىرىلگەنلىكى ئۈچۈن مۇشۇ كۆز بىلەن ئاللاھ تائالانى كۆرگىلى بولىدۇ». سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرسە، ئاللاھ تائالا سىلەرگە مېنىڭ بىرەر نەرسىنى زىيادە قىلىپ بېرىشىمنى خالامسىلەر» دەيدۇ. ئۇلار: يۈزىمىزنى يورۇق قىلمىدىڭمۇ، دوزاختىن قۇتقۇزۇپ جەننەتكە كىرگۈزمىدىڭمۇ، بىز يەنە نىمىنى تەلەپ قىلاتتۇق، دەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز جامالىدىن پەردىنى كۆتۈرىۋېتىدۇ. ئۇلارغا ئۆز پەرۋەردىگارىغا مۇشەررەپ بولۇشتىنمۇ سۆيۈملۈكرەك نەرسە بولمايدۇ». (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

مانا بۇ ئىنسان ھاياتىنىڭ گۈزەل يېشىمى، ئەمما بۇ ھەممە ئىشلىرىدا ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگەن، دوزاخنى كۆرمەي تۇرۇپ ئازابىدىن قورققان، جەننەتنى كۆرمەي تۇرۇپ قىزىققان ئادەمگىلا نىسىپ بولىدىغان ياخشى خاتىمە.

ئاللاھ تائالانىڭ بەندىگە بەرگەن نېمەتلىرى نۇرغۇن، تەن-ساقلىق، مال-مۈلۈك، بالا-چاقا، مېھرى-مۇھەببەت، شان-شۆھرەت...... ئەمما بۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ چوڭ نېمەت ئاللاھنىڭ ھىدايىتى، چۈنكى شۇ ھىدايەت بىلەن ئىنسان مەڭگۈلۈك جەننەتنىڭ ئىشىكىنى قېقىشقا نائىل بولىدۇ. شۇ ھىدايەت ئىنساننى راھەت-پاراغەتلىك يېگىچە ھاياتقا ئۇلاشتۇرىدۇ، مانا بۇ ھەقىقىي بەختتۇر. چىن ئىخلاسى بىلەن ئاللاھقا يۈزلىنىپ، جەينىمازغا ئولتۇرغان مۆمىن، پەرۋەردىگارىدىن ئىنسان قەلبىدىكى تەنھا بوشلۇقلارنى تولدۇرۇلايدىغان ئىمان تىلەيدۇ. ئۇ ساغلاملىق، بايلىق، كۆپ پەرزەنت، دۇنيا ھاجەتلىرىدىن ئىلگىرى پەرۋەردىگارىدىن تەقۋالىق ۋە ئاللاھ رازىلىقىنى سورايدۇ. ئۇنىڭغا ئايانكى:

مَا عِندَكُمْ يَنفَدُ وَمَا عِندَ اللّهِ بَاقٍ وَلَنَجْزِيَنَّ الَّذِينَ صَبَرُواْ أَجْرَهُم بِأَحْسَنِ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ (96)

«(ئى ئىنسانلار) سىلەرنىڭ ئىلكىڭلاردىكى نەرسىلەر تۈگەيدۇ، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر تۈگىمەستۇر» (سۈرە نەھل 96-ئايەت.) دىگەندەك بولىدۇ.

**خاتىمە**

ئۆلۈم ۋەھىمىسى قەلبىمىزگە سايە تاشلىغاندا بىز شۇنداق دەيمىز: ئۆلۈم پۈتۈنلەي يوقىلىشمۇ؟ ئەجىبا ئىنسان ۋە ئۇنىڭ ھاياتلىق ھېكايىسى مۇشۇ دۇنيادىلا ئاخىرلىشامدۇ؟ ياخشىلار ئەجرىگە لايىق مۇكاپاتقا ئېرىشەلمىگەن، مەزلۇملار ئەنتىنى ئالالمىغان، يامانلار جازاسىنى تارتماي، ئەكسىچە خاتىرجەم ياشاپ ئۆتكەن ھالەتتە ھاياتىنىڭ ئاياغلىشىشى ئەقىلگە سىغامدۇ؟ ياكى ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە كۇففارلار تىلىدىن ئېيتقان:

إِنْ هِيَ إِلَّا حَيَاتُنَا الدُّنْيَا نَمُوتُ وَنَحْيَا وَمَا نَحْنُ بِمَبْعُوثِينَ (37)

«بىزنىڭ مۇشۇ دۇنيادىكى ھاياتىمىزدىن باشقا ھايات يوقتۇر. بىز ئۆلىمىز ۋە تىرىلىمىز (يەنى بىر تەرەپتىن ئۆلۈپ قايتا تىرىلىمىز)» (سۈرە مۇئمىنۇن 37-ئايەت) دېگەندەك بولامدۇ؟ ھاياتلىق كارۋىنى داۋام قىلماقتا، ئەمما ئۇنىڭ نىھايىتى بار، ئۇ ھامان ئاخىرقى بېكەتكە كېلىپ توختايدۇ. ھاۋادا، سۇدا، قۇياشتا، ھەربىر ياپراقتا.... ئاللاھ تائالانىڭ كامالى قۇدرىتى ئەكس ئېتىدۇ. كائىناتنىڭ ھەربىر زەررىچىسىدىمۇ ياراتقۇچىنىڭ بۈيۈك مۆجىزىسى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ئويغاق قەلبلەر بۇنىڭدىن چوڭقۇر سۆكۈتكە پاتىدۇ. پەقەت ھەقنى كۆرۈشتىن دىلى پەردىلەنگەن ئەڭ شەقى بەندىلا غەپلەت بىلەن ئازغۇنلۇقتا يۈرىدۇ.

جەننەت بىلەن دوزاخ ھەر ئىككىلىسى مەڭگۈلۈك بولۇپ، بولارنىڭ ئاخىرلىشىدىغان چېكى يوقتۇر. جەننەت بىلەن دوزاختا ئۆلۈم يوقتۇر. جەننەتكە كىرگەنلەر ئۇنىڭدا مەڭگۈلۈك قالىدۇ. دوزاخقا كىرگەن كاپىرلار ۋە مۇناپىقلارمۇ دوزاختا مەڭگۈلۈك قالىدۇ. ئەمما مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكارلار دوزاختا گۇناھلىرىغا تېگىشلىك ئازابلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئىمانلىرى سەۋەبىدىن ئۇلار دوزاختىن چىقىرىلىپ جەننەتكە كىرگۈزۈلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ پەزلى ۋە پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتى بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ أَهْلِ الْكِتَابِ وَالْمُشْرِكِينَ فِي نَارِ جَهَنَّمَ خَالِدِينَ فِيهَا أُوْلَئِكَ هُمْ شَرُّ الْبَرِيَّةِ (6) إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ أُوْلَئِكَ هُمْ خَيْرُ الْبَرِيَّةِ (7) جَزَاؤُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ جَنَّاتُ عَدْنٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ خَالِدِينَ فِيهَا أَبَدًا رَّضِيَ اللَّهُ عَنْهُمْ وَرَضُوا عَنْهُ ذَلِكَ لِمَنْ خَشِيَ رَبَّهُ (8)]

«ئەھلى كىتابتىن ۋە مۇشرىكلەردىن كاپىر بولغانلار ھەقىقەتەن دوزاخقا كىرىدۇ. دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئەنە شۇلار مەخلۇقاتنىڭ يامىنىدۇر. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ـ ئەنە شۇلار مەخلۇقاتنىڭ ياخشىسىدۇر. ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا بېرىلىدىغان مۇكاپات (ئۇلارنىڭ) تۇرار جايى بولغان، ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇركى، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولىدۇ. ئۇلارمۇ ئاللاھتىن مەمنۇن بولىدۇ، بۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن قورققان ئادەم ئېرىشىدۇ» [بەييىنە سۈرىسى 6 ـ 8 ـ ئايەتلەر]. جەننەت ۋە دوزاخنىڭ مەڭگۈ ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[خَالِدِينَ فِيهَا مَا دَامَتِ السَّمَاوَاتُ وَالأَرْضُ إِلاَّ مَا شَاء رَبُّكَ إِنَّ رَبَّكَ فَعَّالٌ لِّمَا يُرِيدُ (107) وَأَمَّا الَّذِينَ سُعِدُواْ فَفِي الْجَنَّةِ خَالِدِينَ فِيهَا مَا دَامَتِ السَّمَاوَاتُ وَالأَرْضُ إِلاَّ مَا شَاء رَبُّكَ عَطَاء غَيْرَ مَجْذُوذٍ (108)]

«بەتبەختلەرگە كەلسەك، ئۇلار دوزاخقا كىرىدۇ، ئۇلار دوزاختا (ئېشەك ھاڭرىغاندەك) توۋلاپ نالە ـ پەرياد چېكىدۇ. (دوزاخنىڭ) ئاسمان ـ زېمىنى يوقالمايلا تۇرسا ئۇلار (يەنى بەتبەختلەر) دوزاختا پەرۋەردىگارىڭ خالىغان زامانغىچە داۋاملىق تۇرىۋېرىدۇ. پەرۋەردىگارىڭ ئەلۋەتتە، خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر. سائادەتمەنلەرگە كەلسەك، ئۇلار جەننەتكە كىرىدۇ. (جەننەتنىڭ) ئاسمان ـ زېمىنى يوقالمايلا تۇرسا، ئۇلار جەننەتتە پەرۋەردىگارىڭ خالىغان زامانغىچە داۋاملىق تۇرىۋېرىدۇ. (بۇ ئۇلارغا قىلىنغان) ئۈزۈلۈپ قالمايدىغان ئىنئامدۇر» [ھۇد سۈرىسى 107 ـ 108 ـ ئايەتلەر].

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# ئۈچىنچى بۆلۈم. تاھارەتنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. تاھارەت ئوقۇمى، پەزىلىتى ۋە پاكىزلىغۇچى نەرسلەر

## پاكىزلىق ئوقۇمى

تاھارەت دېگەن سۆز، مەنا جەھەتتىن نىجاسەتكە ئوخشاش ماددىي مەينەتچىلىكتىن، ئەيىپلەرگە ۋە گۇناھلارغا ئوخشاش مەنىۋىي مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش، دېگەنلىك بولىدۇ. تاھارەت دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن، تاھارەتسىزلىكتىن ياكى نىجاسەتلەردىن پاكىزلىنىش، دېگەنلىك بولىدۇ. نىجاسەتلەر بولسا، كىچىك تەرەت، چوڭ تەرەت ۋە قانغا ئوخشاش شەرىئەت نىجىس، دەپ بايان قىلغان نەرسىلەردۇر.

پاكىزلىق ئۇقۇمى كەڭ مەنادا ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ : بىرى، تاشقى پاكىزلىق، يەنە بىرى، ئىچكى پاكىزلىق. تاشقى پاكىزلىق دېگىنىمىز بەدەننىڭ، كىيىمنىڭ، يېمەك ئىچمەكنىڭ ۋە ناماز ئوقۇيدىغان جاينىڭ پاسكىنىلىق ۋە كىرلاردىن پاكىز بولىشى دېمەكتۇر. ئىچكى پاكىزلىق دېگىنىمىز نەپسىنىڭ ۋە قەلبىنىڭ يامان غەرەز ۋە ناچار ئەخلاقلاردىن پاك بولىشى دېمەكتۇر. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ھەر ئىككى پاكىزلىققا بۇيرۇيدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ پاكلىققا ۋە پاكىزلىققا ئەھمىيەت بېرىپ، مۇسۇلمانلارنى تازىلىققا ۋە پاكىزلىققا بۇيرۇشىدا، ئىنسانىنىڭ تەن ساقلىقىغا ۋە روھىغا ئىنتايىن پايدىلىق بولغان نۇرغۇنلىغان ئالىي مەقسەتلەر غايە قىلىنغان. سۇ بىلەن پاكلىنىش بەدەندىكى يېقىمسىز ھىدلارنى يوقىتىدۇ. پائالىيەتچانلىقنى ئاشۇرىدۇ. ئىبادەت ۋە دۇنيالىق ئىشلار ئۈچۈن ئىنساننىڭ ھىممىتىنى، جوشقۇنلىقنى يېڭىلايدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى پاكلىققا بۇيرۇپ، ئۇلارغا تازىلىقنى، پاكىزلىقنى پەرز قىلدى ۋە كۆپلىگەن ئىبادەتلەر ئۈچۈن پاكلىقنى شەرت قىلدى. ئىنساننىڭ تاشقى ئەزالىرىنىڭ پاكىز بولغىنىنىڭ سىرتىدا، ئۇنىڭ قەلبى بىلەن نەپسىدىن ئىبارەت ئىچكى دۇنياسىنىڭمۇ ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش، كۆرەلمەسلىك، دۈشمەنلىك، ئۆچلۈك ۋە باشقا سەلبىي ئەخلاقلاردىن پاك پاكىز بولغان ھالدا، بىر پۈتۈن پاكلىق ئىچىدە، ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىغا يۈزلىنىشى ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ نېمىتىگە ۋە رەھمىتىگە ئېرىششى ئۈچۈن ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ئىچكى ۋە تاشقى پاكلىقلار غا ئەمر قىلغان.

### پاكىزلىقنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى

ئىسلام دىنى، پاكلىق ۋە پاكىزلىق ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر دىن بولۇپ، ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىدا پاكىزلىققا قاتتىق ئېھتىياجلىق بولغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمانلار 6ـ ئەسىردىكى چاغلاردىن بىرى تازىلىققا ئەڭ زور دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىپ كەلگەن خەلقتۇر. چۈنكى مەنىۋىي كىرلاردىن تازىلىنىش ئىماننىڭ تەلەپلىرىدىن بىرى بولغىنىدەك، بەزى ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشنىڭ ئالدىنقى شەرتى پاكىزلىقتۇر. پاكىزلىق تۆۋەندىكىدەك ئەھمىيەتكە ئىگە.

1.تاھارەت نامازنىڭ ئاچقۇچىدۇر.

1545/865 – أبو سَعِيدٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مِفْتَاحُ الصَّلَاةِ الطُّهُورُ، وَتَحْرِيمُهَا التَّكْبِيرُ، وَتَحْلِيلُهَا التَّسْلِيمُ، وَلَا صَلَاةَ لِمَنْ لَمْ يَقْرَأْ بفاتحة الكتاب وَسُورَةٍ فِي فَرِيضَةٍ وغَيْرِهَا))* أبو داود (61)، الترمذي (238)، ابن ماجه(276)

1545/865 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەت نامازنىڭ ئاچقۇچى بولۇپ، نامازغا كىرىش ئۈچۈن الله ئەكبەر، نامازدىن چىقىش ئۈچۈن ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ دېيىلىدۇ. پەرز ۋە ئۆزنىڭدىن باشقا نامازلاردا سۈرە فاتىھە ۋە يەنە بىر سۈرىنى ئوقۇمىغان كىشىنىڭ نامىزى ئادا بولمايدۇ. (تىرمىزى: 238)

2.پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر.

343/183 – أبو مَالِكٍ الْأَشْعَرِيِّ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((الطُّهُورُ شَطْرُ الْإِيمَانِ، وَالْحَمْدُ لِلَّهِ تَمْلَأُ الْمِيزَانَ، وَسُبْحَانَ الله وَالْحَمْدُ لِلَّهِ تَمْلَآنِ – أَوْ تَمْلَأُ– مَا بَيْنَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ، وَالصَّلَاةُ نُورٌ، وَالصَّدَقَةُ بُرْهَانٌ، وَالصَّبْرُ ضِيَاءٌ وَالْقُرْآنُ حُجَّةٌ لَكَ أَوْ عَلَيْكَ، كُلُّ النَّاسِ يَغْدُو فَبَايِعٌ نَفْسَهُ فَمُعْتِقُهَا أَوْ مُوبِقُهَا* رواه مسلم (223)، الترمذي (3517)، النسائي 5/5 – 6

343/183 ـ ئەبۇمالىك هارىس ئىبنى ئاسىم ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. اللەقا ھەمدى ئېيتىش (يەنى ئەلھەمدۇلىللا دېيىش) تارازا مىزانىنى توشقۇزىدۇ. اللەنى پاك دەپ بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىش (يەنى سۇبھانئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى دېيىش) ئاسمان زېمىنىنىڭ ئارىسىنى (ساۋابقا) توشقۇزىدۇ. ناماز ئىنسانغا نۇر بېغىشلايدۇ. سەدىقە بېرىش كىشىنىڭ ئىمانىنىڭ پاكتى، سەۋر قىلىش (كۆلپەتلەردە) نۇرلۇق چىراقتۇر، قۇرئان سېنىڭ پايداڭغا ياكى زىيىنىڭغا دەلىلدۇر. ھەممە ئادەم ئەتتىگەن قوپۇپ ۋاقتىنى بىر ئىشقا ئىشلىتىدۇ، ئۇ يا (ياخشى ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزىدۇ ياكى (يامان ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاك قىلىدۇ. (مۇسلىم: 223)

ھېكمەتلىك سۆزلەرنىڭ بېرىدە بولسا مۇنداق دېيىلىدۇ:"پاكىزلىق ئىماندىندۇر "پاكىزلىق نامازغا تۇرۇشنىڭ ئالدىنقى شەرتى.

3.پاكىزلىق بىر ئىنساننىڭ ساغلام تەبىئەتلىك، ياخشى خىسلەتلىك ۋە مەدەنىيەتلىك ئىكەنلىكىنىڭ نىشانىسىدۇر.

507/272 – عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– رفعته: ((عشر مِنَ الْفِطْرَةِ: قَصُّ الشَّارِبِ، وَإِعْفَاءُ اللِّحْيَةِ، وَالسِّوَاكُ، وَاسْتِنْشَاقُ الْمَاءِ، وَقَصُّ الْأَظْفَارِ، وَغَسْلُ الْبَرَاجِمِ، وَنَتْفُ الْإِبِطِ، وَحَلْقُ الْعَانَةِ، وَانْتِقَاصُ الْمَاءِ. قَالَ مُصْعَبٌ بن شيبة وَنَسِيتُ الْعَاشِرة إِلَّا أَنْ تَكُونَ الْمَضْمَضَةَ. قَالَ وَكِيعٌ: انْتِقَاصُ الْمَاءِ يَعْنِي: الِاسْتِنْجَاءَ* رواه مسلم (261)، أبو داود (53)، الترمذي (2757)، النسائي 126/8

507/272 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ

ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنساننىڭ يارىتىلىشىدىن تارتىپلا سۈننەت ھېسابلىنىدىغان ئون تۆرلۈك ئىشى بار. ئۇلار: بۇرۇتنى قىسقارتىش، ساقال قويۇش، چىشنى مىسۋاك بىلەن تازىلاش، بۇرۇننى سۇ بىلەن چايقاش، تىرناقلارنى ئېلىش، پۇت ـ قولنىڭ بارماق ئارىلىرىنى يۇيۇش، قولتۇق تۈكىنى يۇلۇش، ئەۋرەت تۈكىنى چۈشۈرۈش، سۇدا ئىستىنجا قىلىش قاتارلىقلار. مۇسئەب (راۋى): ئوننىچىسى ئېسىمدىن چىقىپ قاپتۇ. ئېغىزنى سۇ بىلەن چايقاش بولسا كېرەك، دېدى. (مۇسلىم: 261)

4. پاكىزلىق بەندىنى ئاللاھ تائالانىڭ دوست تۇتۇشىغا ۋە رازى بولۇشىغا ئېرىشتۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَيَسْأَلُونَكَ عَنِ الْمَحِيضِ قُلْ هُوَ أَذًى فَاعْتَزِلُواْ النِّسَاء فِي الْمَحِيضِ وَلاَ تَقْرَبُوهُنَّ حَتَّىَ يَطْهُرْنَ فَإِذَا تَطَهَّرْنَ فَأْتُوهُنَّ مِنْ حَيْثُ أَمَرَكُمُ اللّهُ إِنَّ اللّهَ يُحِبُّ التَّوَّابِينَ وَيُحِبُّ الْمُتَطَهِّرِينَ (222)]

(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن ھەيز توغرۇلۇق (يەنى ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرۇلۇق) سورايدۇ. ئېيتقىنكى، «ھەيز زىيانلىقتۇر (يەنى ھەيز مەزگىلىدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر)، ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىڭلاردىن نېرى تۇرۇڭلار، (ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، پاك بولغاندا، ئۇلارغا اللە بۇيرۇغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار». اللە ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ. (ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ [سۈرە بەقەر 222ـ ئايەت].

[لاَ تَقُمْ فِيهِ أَبَدًا لَّمَسْجِدٌ أُسِّسَ عَلَى التَّقْوَى مِنْ أَوَّلِ يَوْمٍ أَحَقُّ أَن تَقُومَ فِيهِ فِيهِ رِجَالٌ يُحِبُّونَ أَن يَتَطَهَّرُواْ وَاللّهُ يُحِبُّ الْمُطَّهِّرِينَ (108)]

ئۇ مەسجىدتە مەڭگۈ ناماز ئوقۇمىغىن، بىرىنچى كۈندىن تارتىپلا تەقۋا ئاساسىغا قۇرۇلغان مەسجىد ھەقىقەتەن سېنىڭ ناماز ئوقۇشۇڭغا ئەڭ لايىقتۇر ، ئۇنىڭدا (گۇناھلاردىن) پاك بولۇشنى سۆيىدىغان كىشىلەر بار، اللە (ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ [سۈرە تەۋبە 108ـ ئايەت].

5.پاكىزلىق بەندىنىڭ قەبرە ئازابىدىن قۇتۇلۇشىغا سەۋەپ بولىدۇ.

472/258 – أبو أمامة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: اتقوا البولَ، فإنه أولُ ما يحاسبُ به العبدُ في القبرِ* رواه الطبراني 133/8 (7605)

472/258 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سۈيدۈكتىن ئېھتىيات قىلىڭلار، چۈنكى قەبرىدە بەندىدىن ئالدى بىلەن شۇنىڭ ھېسابى ئېلىنىدۇ. (ئەلكەبىر 7605:)

2644/1549 – ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: مَرَّ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلَى قَبْرَيْنِ، فَقَالَ: ((إِنَّهُمَا لَيُعَذَّبَانِ، وَمَا يُعَذَّبَانِ فِي كَبِيرٍ، ثُمَّ قَالَ: بَلَى أَمَّا أَحَدُهُمَا فَكَانَ يمشي بِالنَّمِيمَةِ، وَأَمَّا الآخر فَكَانَ لا يَسْتَتِرُ مِنْ بَوْلِهِ)) (ثُمَّ) دعا بعسيب رَطْبٍ فشقه اثْنَتَيْنِ، فغرس على هذا واحدًا وعلى هذا واحدًا ثُمَّ قَالَ: ((لَعَلَّهُ يُخَفَّفُ عَنْهُمَا مَا لَمْ يَيْبَسَا))* البخاري، مسلم

(292)

2644/1549 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئىككى قەبرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: بۇ ئىككىسى قەبرىدە ئازابلىنىۋاتىدۇ. ئەمما چوڭ گۇناھ تۈپەيلىدىن ئەمەس، بۇلارنىڭ بىرسى سۈخەنچىلىك قىلاتتى، يەنە بىرسى سۈيدۈكگە دىققەت قىلمايتتى دېدى ۋە ھۆل شاختىن بىرنى ئېلىپ ئىككى پارچە قىلىپ، ھەر بىرىنى بىردىن قەبرىگە سانجىپ قويدى، ئاندىن: بۇ ئىككىسىنىڭ ئازابى مۇشۇ شاخ قۇرۇپ كەتكىچە بولسىمۇ يېنىكلىشى مۇمكىن دېدى. (بۇخارى: 1378)

6.تاھارەت قىيامەت كۈنى يۈزىنىڭ نۇرلۇق قوپۇشىغا سەۋەب بولىدۇ.

606/320 ـ وفي رواية قال نُعَيْمِ بنِ الْمُجْمِرِ: رَأَيْتُ أَبَا هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- يَتَوَضَّأُ، فَغَسَلَ وَجْهَهُ فَأَسْبَغَ الْوُضُوءَ ثُمَّ غَسَلَ يَدَهُ الْيُمْنَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي الْعَضُدِ ثُمَّ الْيُسْرَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي الْعَضُدِ ثُمَّ مَسَحَ رَأْسَهُ ثُمَّ غَسَلَ رِجْلَهُ الْيُمْنَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي السَّاقِ ثُمَّ الْيُسْرَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي السَّاقِ ثُمَّ (قَالَ:) هَكَذَا رَأَيْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَتَوَضَّأُ وَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ((أَنْتُمْ الْغُرُّ الْمُحَجَّلُونَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مِنْ إِسْبَاغِ الْوُضُوءِ فَمَنْ اسْتَطَاعَ مِنْكُمْ فَلْيُطِلْ غُرَّتَهُ وَتَحْجِيلَهُ)) * مسلم (246) 34

606/320 ـ نۇئەيم ئىبنى ئابدۇللاھ مۇجمىردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تاھارەت ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ تاھارەتنى كامىل ئالدى، ئالدى بىلەن يۈزىنى يۇدى، ئاندىن ئوڭ سول بىلىكىنى جەينىكىدىن ئۆتكۈزۈپ يۇغاندىن كېيىن، بېشىغا مەسهى قىلدى، ئاندىن ئوڭ سول پۇتىنىمۇ پاچىقىغا قەدەر يۇيۇپ بولۇپ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ مۇشۇنداق تاھارەت ئالغانلىقىنى كۆرگەنىدىم ۋە: سىلەر ئۇممىتىمنىڭ ئىچىدىن قىيامەت كۈنى تاھارەتنى كامىل ئالغانلىقى ئۈچۈن چىرايلىرى، پۇت قوللىرى نۇرلانغان ھالدا چاقىرىلىدىغان كىشىلەر سىلەر. كىمكى ئۆزىدىكى نۇرنى كېڭەيتەلىسە كېڭەيتسۇن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. (مۇسلىم: 246)

**تاھارەتنىڭ پەزىلىتى**

1.تاھارەت ئىنسانىنى گۇناھلاردىن پاكلايدۇ.

509/274 – أبو هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((إِذَا تَوَضَّأَ الْعَبْدُ الْمُسْلِمُ – أَوِ الْمُؤْمِنُ- فَغَسَلَ وَجْهَهُ، خَرَجَ مِنْ وَجْهِهِ كُلُّ خَطِيئَةٍ نَظَرَ إِلَيْهَا بِعَيْنَيْهِ مَعَ الْمَاءِ أَوْ مَعَ آخِرِ قَطْرِ الْمَاءِ، فَإِذَا غَسَلَ يَدَيْهِ خَرَجَ مِنْ يَدَيْهِ كُلُّ خَطِيئَةٍ كَانَ بَطَشَتْهَا يَدَاهُ مَعَ الْمَاءِ أَوْ مَعَ آخِرِ قَطْرِ الْمَاءِ، فَإِذَا غَسَلَ رِجْلَيْهِ خَرَجَتْ كُلُّ خَطِيئَةٍ مَشَتْهَا رِجْلَاهُ مَعَ الْمَاءِ أَوْ مَعَ آخِرِ قَطْرِ الْمَاءِ، حَتَّى يَخْرُجَ نَقِيًّا مِنَ الذُّنُوبِ))* رواه مسلم (244)، الترمذي (2)، مالك في «الموطأ» 56/1

509/274 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىن مۇسۇلمان تاھارەت ئېلىپ يۈزىنى يۇغاندا، ئىككى كۆزى بىلەن قاراپ قىلغان گۇناھىنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ يۈزىدىن سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ

ئاخىرقى تامچىسى بىلەن چىقىپ كېتىدۇ. ئىككى قولىنى يۇغاندا، ئىككى قولى بىلەن سادىر بولغان گۇناھنىڭ ھەممىسى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن چىقىپ كېتىدۇ. ئىككى پۇتىنى يۇغاندا، ئۇنىڭ بىلەن (يامان ئىش تەرەپكە مېڭىش ئارقىلىق ئۆتكۈزۈلگەن) گۇناھلارنىڭ ھەممىسى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن چىقىپ كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ كىشى تاھارەتنى ئېلىپ بولغۇچە، ھەممە گۇناھلىرىدىن پاك ـ پاكىز بولۇپ كېتىدۇ. (مۇسلىم: 244)

513/276 – زاد الترمذي بعد عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ: ((اللهمَّ اجْعَلْنِي مِنَ التَّوَّابِينَ وَاجْعَلْنِي مِنَ الْمُتَطَهِّرِينَ)) مسلم (245)

513/276 ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالسا، ئۇنىڭ تىرناقلىرىنىڭ ئاستىدىن تارتىپ پۇتۇن ۋۇجۇدىدا گۇناھ قالمايدۇ. (مۇسلىم: 245)

514/277 – وفي رواية أنه توضأ فقال: رَأَيْتُ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ تَوَضَّأَ مِثْلَ وُضُوئِي هَذَا فقَالَ: ((مَنْ تَوَضَّأَ هَكَذَا غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ وَكَانَتْ صَلَاتُهُ وَمَشْيُهُ إِلَى الْمَسْجِدِ نَافِلَةً))* البخاري (6433)، مسلم (229)

514/277 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە كېلىشىچە، ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇشۇنداق تاھارەت ئالغانلىقىنى كۆرگەن ئىدىم ۋە: كىمكى مۇشۇنداق تاھارەت ئالسا، ئۇنىڭ ئىلگىرىكى گۇناھلىرى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ، ئوقۇغان نامىزى ۋە مەسجىد يولىدا باسقان قەدەملىرى ئۇنىڭ ئۈچۈن (دەرىجىسىنى ئاشۇرىدىغان) نەپلە ئەمەل قاتارىدا بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (مۇسلىم: 229)

516/278 – عَبْدِ الله الصُّنَابِحِيِّ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((إِذَا تَوَضَّأَ الْعَبْدُ الْمُؤْمِنُ فَمَضْمَضَ خَرَجَتِ الْخَطَايَا مِنْ فِيهِ وإِذَا اسْتَنْثَرَ خَرَجَتِ الْخَطَايَا مِنْ أَنْفِهِ، وإِذَا غَسَلَ وَجْهَهُ خَرَجْتِ الْخَطَايَا مِنْ وَجْهِهِ حَتَّى تَخْرُجَ مِنْ تَحْتِ أَشْفَارِ عَيْنَيْهِ فَإِذَا غَسَلَ يَدَيْهِ خَرَجَتِ الْخَطَايَا مِنْ يَدَيْهِ حَتَّى تَخْرُجَ مِنْ (تَحْتِ) أَظْفَارِ يَدَيْهِ فَإِذَا مَسَحَ بِرَأْسِهِ خَرَجَتِ الْخَطَايَا مِنْ رَأْسِهِ حَتَّى تَخْرُجَ مِنْ أُذُنَيْهِ فَإِذَا غَسَلَ رِجْلَيْهِ خَرَجَتِ الْخَطَايَا مِنْ رِجْلَيْهِ حَتَّى تَخْرُجَ مِنْ تَحْتِ أَظْفَارِ رِجْلَيْهِ، ثُمَّ كَانَ مَشْيُهُ إِلَى الْمَسْجِدِ وَصَلَاتُهُ نَافِلَةً))* النسائي 103، مالك 56/1

516/278 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى سۇنابىھى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىن بەندە تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن ئاغزىنى چايقىغاندا، ئېغىز گۇناھلىرى ئۇنىڭدىن چىقىپ كېتىدۇ، بۇرنىغا سۇ ئالغاندا بۇرنى سەۋەبلىك ئۆتكۈزۈلگەن گۇناھلار ئۇنىڭدىن چىقىپ كېتىدۇ. يۈزىنى يۇغاندا يۈزىنىڭ گۇناھلىرى تاكى كىرپىكلىرىنىڭ ئاستىدىكى گۇناھلارغىچە قالماي چىقىپ كېتىدۇ، ئىككى قولىنى يۇغاندا، قول ئارقىلىق سادىر بولغان گۇناھلار تاكى تىرناقلىرىنىڭ تېگىدىكى

گۇناھلارغىچە قالماي چىقىپ كېتىدۇ. بېشىغا مەسىھى تارتقاندا، باش ئارقىلىق سادىر بولغان گۇناھلار باشتىن تارتىپ تاكى ئىككى قۇلىقىدىكى گۇناھلارغىچە قالماي چىقىپ كېتىدۇ. ئىككى پۇتىنى يۇغاندا، پۇتىنىڭ گۇناھلىرى ئىككى پۇتىدىن باشلاپ، تاكى تىرناق ئاستىلىرىدىكى گۇناھلارغىچە قالماي چىقىپ كېتىدۇ. ئاندىن ئوقۇغان نامىزى ۋە مەسجىد يولىدا باسقان قەدەملىرى ئۇنىڭ ئۈچۈن (دەرىجىسىنى ئاشۇرىدىغان) نەپلە ئەمەل قاتارىدا بولىدۇ. (نەسائى: 103)

2. كامىل ئېلىنغان تاھارەت ئىنسانغا جەننەتنى ۋاجىپ قىلىدۇ.

510/275 – عُقْبَةَ بْنِ عَامِرٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: كَانَتْ عَلَيْنَا رِعَايَةُ الْإِبِلِ فَجَاءَتْ نَوْبَتِي أرعاها، فَرَوَّحْتُهَا بِعَشِيٍّ فَأَدْرَكْتُ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَائِمًا يُحَدِّثُ النَّاسَ، وأَدْرَكْتُ مِنْ قَوْلِهِ: ((مَا مِنْ مُسْلِمٍ يَتَوَضَّأُ فَيُحْسِنُ وُضُوءَهُ ثُمَّ يَقُومُ فَيُصَلِّي رَكْعَتَيْنِ يقْبِلُ عَلَيْهِمَا بِقَلْبِهِ وَوَجْهِهِ إِلَّا وَجَبَتْ لَهُ الْجَنَّةُ)). فَقُلْتُ: مَا أَجْوَدَ هَذِا. فَإِذَا قَائِلٌ بَيْنَ يَدَيَّ يَقُولُ: الَّتِي قَبْلَهَا أَجْوَدُ. فَنَظَرْتُ فَإِذَا عمربن الخطاب – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قَالَ: إِنِّي رَأَيْتُكَ جِئْتَ آنِفًا. فقَالَ: ((مَا مِنْكُمْ (مِنْ) أَحَدٍ يَتَوَضَّأُ فَيُبْلِغُ الْوَضُوءَ ثُمَّ يَقُولُ أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله وحده لا شريك له وَأَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُه وَرَسُولُهُ إِلَّا فُتِحَتْ لَهُ أَبْوَابُ الْجَنَّةِ الثَّمَانِيَةُ يَدْخُلُ مِنْ أَيِّهَا شَاءَ))* رواه مسلم (234)

510/275 ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز تۆگىلىرىمىزنى نۆۋەت بىلەن باقاتتۇق، بىر كۈنى بېقىش نۆۋىتى ماڭا كەلگەنىدى. مەن كەچقۇرۇن تۆگىلەرنى يايلاقتا ئاپىرىۋېتىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كەلسەم، ئۇ ئۆرە تۇرغان پېتى كىشىلەرگە ھەدىس سۆزلەپ بېرىۋېتىپتۇ، مەن ئۇنىڭ سۆزىدىن تۆۋەندىكى گەپنى ئاڭلىدىم: تاھارەتنى كامىل ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلگەن ھالەتتە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيدىغان مۇسۇلمان بولىدىكەن، جەننەت ئۇنىڭغا ۋاجىپ بولىدۇ. مەن: بۇ نېمىدېگەن ساخاۋەتلىك سۆز ! دېۋىدىم. ئالدىمدا تۇرغان بىرەيلەن: بۇنىڭ ئالدىدىكىسى بۇنىڭدىنمۇ ساخاۋەتلىك ئىدى، دېدى. شاپپىدە قارىسام، ئۆمەر ئىكەن. ئۇ مۇنداق دېدى: مەن سېنىڭ باياتىن كەلگەنلىكىڭنى كۆرگەن ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەن كېلىشتىن بۇرۇن بىزگە مۇنداق دېدى: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ بولغاندىن كېيىن: ”بىر اللەتىن باشقا ئىبادەت قىلىشقا لايىق مەبۇد يوق، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم الله تائالانىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن “ دەيدىكەن، ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ سەككىز دەرۋازىسىنىڭ ھەممىسى داغدام ئېچىپ بېرىلىدۇ، ئۇ قايسىنى خالىسا، جەننەتكە شۇنىڭدىن كىرىدۇ. (مۇسلىم: 234)

3. تاھارەتنى كامىل ئېلىپ ئوقۇغان ناماز ئۇنىڭ ئۈچۈن كاتتا ئەجىر بولىدۇ.

522/279 – وفِي رواية: قيل له: يَا أَبَا أُمَامَةَ أَرَأَيْتَ إِنْ قَامَ وصَلَّى تَكُونُ لَهُ نَافِلَةً؟ قَالَ: لَا إِنَّمَا النَّافِلَةُ لِلنَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، كَيْفَ تَكُونُ لَهُ نَافِلَةً وَهُوَ يَسْعَى فِي الذُّنُوبِ، تَكُونُ لَهُ فَضِيلَةً وَأَجْرًا* أحمد21692

522/279 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: بىر

ئادەم ئۇنىڭدىن: ئەي ئەبۇ ئۇمامە! ماڭا ئېيتقىنكى، ئەگەر ئاشۇنداق تاھارەت ئالغان بىر كىشى ئورنىدىن تۇرۇپ پەرز ناماز ئوقۇسا، ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزى (ئۇ ئادەم ئۈچۈن) نەپلە بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئەبۇ ئۇمامە مۇنداق جاۋاب بەردى: ياق، پەقەت پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۈچۈنلا نەپلە بولىدۇ. ئەمما ئۇ كىشىنىڭ نامىزى ئۇنىڭ ئۈچۈن قانداقمۇ نەپلە بولسۇن! ھالبۇكى، ئۇ خاتالىق ۋە گۇناھلارنىڭ ئىچىدە چېپىپ يۈرىدىغان تۇرسا؟! ئۇنىڭ نامىزى ئۇنىڭ ئۈچۈن پەقەت پەزىلەت ۋە ئەجىر بولىدۇ. (ئەھمەد: 21692)

## پاكىزلىغۇچى نەرسىلەر

**بىرىنچى، سۇ**

سۇ بولسا، تاھارەتسىزلىكتىن ۋە مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش ئۈچۈن ئەڭ مۇھىم بولغان ۋە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ماددىدۇر. ئالLAH تائالا پاكىزلاشنىڭ ئەڭ موھىم ئامىلى بولغان سۇدىن ئىبارەت نېئمەتنى بەرگەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[إِذْ يُغَشِّيكُمُ النُّعَاسَ أَمَنَةً مِّنْهُ وَيُنَزِّلُ عَلَيْكُم مِّن السَّمَاء مَاء لِّيُطَهِّرَكُم بِهِ وَيُذْهِبَ عَنكُمْ رِجْزَ الشَّيْطَانِ وَلِيَرْبِطَ عَلَى قُلُوبِكُمْ وَيُثَبِّتَ بِهِ الأَقْدَامَ (11)]

ئۆز ۋاقتىدا الله تىنچلاندۇرۇش يۈزىسىدىن سىلەرگە ئۇيقۇ بېغىشلىدى؛ (تاھارەت ئېلىپ، غۇسلى قىلىپ) پاك بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىنى كەتكۈزۈش ئۈچۈن، (اللهنىڭ ياردىمىگە ئىشەنچ قىلىپ) كۆڭۈللىرىڭلارنىڭ توق تۇرۇشى ئۈچۈن، قەدەمىڭلارنىڭ (قۇمغا پېتىپ كەتمەي) مەزمۇت تۇرۇشى ئۈچۈن، الله سىلەرگە بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى [سۈرە ئەنفال 11ـ ئايەت].

سۇ ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ : 1. پاكىز ھەم باشقىسىنى پاكىزلايدىغان سۇ. بۇ پاكىز ھەم پاكىزلىغۇچى سۇ دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ، يامغۇر ۋە دېڭىز سۈيىگە ئوخشاش ھېچبىر نەرسە ئارىلاشمىغان ۋە ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى سۈپىتى بىلەن قالغان سۇدۇر.

344/184 – أبو هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: جاء رَجُلٌ إلى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: إِنَّا نَرْكَبُ الْبَحْرَ ومَعَنَا الْقَلِيلَ مِنَ الْمَاءِ، فَإِنْ تَوَضَّأْنَا بِهِ عَطِشْنَا، أَفَنَتَوَضَّأُ مِنْ مَاءِ الْبَحْرِ؟ فَقَالَ: ((هُوَ الطَّهُورُ مَاؤُهُ الْحِلُّ مَيْتَتُهُ))* رواه أبو داود (83)، الترمذي (69)، النسائي 59، 176، ابن ماجة (3246)، مالك في «الموطأ» 50/1(12)

344/184 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! بىز كېمىگە چىقىپ سەپەر قىلىمىز، يېنىمىزدا ئازغىنە سۇ ئېلىۋالىمىز. ئەگەر ئۇ سۇدا تاھارەت ئالساق، ئۇسسۇز قالىمىز. شۇڭا دېڭىز سۈيىدە تاھارەت ئالساق بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دېڭىز سۈيى پاكتۇر، ئۇنىڭدا ئۆلگەن جانلىقلارمۇ ھالالدۇر، دېدى. (نەسائى: 59)

تاھارەت ئېلىش ياكى غۇسلى قىلىش ئارقىلىق پاكلىنىشقا ۋە كىيىملەرنى يۇيۇپ پاكلاشقا، شۇنداقلا ئىچىشكە بولىدىغان سۇلار تۆۋەندىكى يەتتە خىل سۇدۇر:

1) يامغۇرسۈيى
2) دېڭىز، دەريا، ئېرىق، ئۆستەڭ سۇلىرى
3) قۇدۇق سۈيى
4) بۇلاق سۈيى

5) قار ۋە مۇزدىن ئېرىگەن سۇ          6) كۆل سۇيى

7) تۇرۇبىدىن كەلگەن سۇ.

يۇقارقى يەتتە خىل سۇنىڭ رەڭگى ياكى تەمى ياكى پۇرىقى ئۆزگەرمىگەن بولۇش شەرتى بىلەن، بۇ سۇلارنى پۈتۈن تازىلىقلار ۋە ئىچىش ئۈچۈن قوللىنىشقا بولىدۇ. ئەگەر سۇنىڭ تەمى ياكى رەڭگى ياكى ھىدى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى تەبىئىتىدىن ئۆزگەرگەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

2. پاك ئەمما تاھارەتسىزلىكتىن پاكىزلىيالمايدىغان سۇ. بۇ خىلدىكى سۇلار بىلەن تاھارەت ئالغىلى بولمايدۇ. لېكىن مەينەت ۋە نىجاسەتلەرنى يۇغىلى بولىدۇ. بۇ سۇنى ئىچىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن خېمىر يۇغۇرۇش مەكرۇھتۇر. بۇ سۇ بولسا، كىچىك تاھارەت ياكى چوڭ تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن بىر قېتىم ئىشلىتىلگەن سۇدۇر.

3. تۇردىكى سۇ، پاسكىنا سۇدۇر.

سۇ ئەسلىدە پاكىز يارىتىلغان بىر نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ پاسكىنا بولغانلىقىغا ھۆكۈم قىلىش ئۈچۈن كەسكىن دەلىل لازىمدۇر. بىر ئادەم مۇنچىدەك بىر يەرگە كىرگەن، ئۇ يەردە ئازراق سۇنىڭ بارلىقنى كۆرگەن ۋە ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكىنى گۇمان قىلغان بولسىمۇ لېكىن جەزملەشتۈرەلمىگەن بولسا، ئۇ سۇ بىلەن تاھارەت ئالغىلى ۋە يۇيۇنغىلى بولىدۇ. ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكىگە بولغان گۇمان ئۇ سۇدا تاھارەت ئېلىشنى ياكى يۇيۇنۇشنى چەكلەپ قويمايدۇ. چۈنكى، ئۇ سۇ ئەسلىدە چوقۇم پاكىز سۇدۇر. بۇ چوقۇملۇق ئۆزىگە ئوخشاش بىر چوقۇملۇق بىلەن كۆتىرىلىپ كېتىدۇ.

353/190 – عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: وخَرَجَ فِي رَكْبٍ حَتَّى وَرَدُوا حَوْضًا، فَقَالَ عمرو بْنُ الْعَاصِ: يَا صَاحِبَ الْحَوْضِ هَلْ تَرِدُ حَوْضَكَ السِّبَاعُ؟ فَقَالَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: يَا صَاحِبَ الْحَوْضِ لَا تُخْبِرْنَا، فَإِنَّا نَرِدُ عَلَى السِّبَاعِ وَتَرِدُ عَلَيْنَا* رواه مالك في «الموطأ»45

353/190 ـ يەھيا ئىبنى ئابدۇرراھمان ئىبنى ھاتىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر كارۋان بىلەن سەپەرگە چىقتى. بۇ كارۋاندا ئەمر ئىبنى ئاسمۇ بار ئىدى. ئۇلار بىر كۆلنىڭ بويىغا يېتىپ كەلگەندە، ئەمر ئىبنى ئاس: ئى كۆلنىڭ ئىگىسى! بۇ كۆلدىن يىرتقۇچ ھايۋانلار سۇ ئىچەمدۇ؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئۆمەر: ئى كۆل ئىگىسى ! بۇ سوئالغا جاۋاب بېرىشىنىڭ ھاجىتى يوق. چۈنكى بىز ئادەتتە يىرتقۇچ ھايۋانلاردىن ئاشقان سۇنى ئىشلىتىمىز، ئۇلارمۇ بىزدىن ئاشقان سۇنى ئىچىدۇ، دېدى. (مالىك: 45)

بۇنىڭغا ئاساسەن بىر سۇنىڭ پاسكىنا بولغانلىقىغا، ئۇنىڭغا نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكى ئېنىق بولغاندىن كېيىن ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئەگەر سۇ جىق بولغان، ئۇ سۇدا نىجاسەتنىڭ رەڭگى ياكى تەمى ياكى پۇرۇقىغا ئوخشاش نىجاسەتنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ بىرى كۆرىلگەندىن كېيىن ئۇ سۇ پاسكىنا دەپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئەگەر سۇ ئاز بولغان، ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەت چۈششى بىلەنلا سۇدا ئۇ نىجاسەتنىڭ ھېچقانداق ئەسەرى كۆرىلمىسىمۇ ئۇ سۇ پاسكىنا ھېساپلىنىدۇ.

سۇ مىقدارىنىڭ ئاز ياكى كۆپلىكى مۇنداق ئۆلچىنىدۇ : تۆت بۇرجەكلىك بىر كۆلنىڭ چوڭقۇرلىقى 46 سانتىمېتىردىن، تۆت تەرىپىنىڭ ھەر بىر تەرىپىنىڭ ئۇزۇنلىقى ئاز دېگەندە 4

مېتىر، 6 سانتىمېتىردىن كەلمىسە ياكى كۆل يۇملاق بولۇپ، ئەتراپىنىڭ ئومۇمىي ئايلانمىسى 24 مېتىر، 24 سانتىمېتىردىن كەم بولسا، مۇنداق سۇ « مقدارى ئاز سۇ » دېيىلىدۇ. بۇنداق مقدارى ئاز سۇغا چۈشكەن نىجاسەتنىڭ ئەسىرى كۆرۈلسۇن ياكى كۆرۈلمىسۇن، ئۇ پاسكىنا سۇدۇر.

**ئىككىنچى، تۇپراق.**

ئىسلام دىنى سۇ يوق ياكى ئۇنى ئىشلەتسە زىيان قىلىدىغان ياكى كېسەل بولغانلىقى ئۈچۈن سۇنى ئىشلەتەلمەيدىغان سەۋەبلەر بىلەن سۇنى ئىشلىتىش قىيىن بولۇپ قالغان چاغلاردا، تاھارەتسىزلىكتىن تۇپا بىلەن پاكلىنىشنى يولغا قويدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَقْرَبُواْ الصَّلاَةَ وَأَنتُمْ سُكَارَى حَتَّىَ تَعْلَمُواْ مَا تَقُولُونَ وَلاَ جُنُبًا إِلاَّ عَابِرِي سَبِيلٍ حَتَّىَ تَغْتَسِلُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مِّنكُم مِّن الْغَآئِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُمْ إِنَّ اللّهَ كَانَ عَفُوًّا غَفُورًا (43)]

ئى مۆمىنلەر! سىلەر مەست بولساڭلار، نېمە دەۋاتقىنىڭلارنى بىلگىنىڭلارغىچە، جۇنۇپ بولساڭلار، ـ يول ئۈستىدە بولغانلار (بۇنىڭدىن) مۇستەسنا، ـ غۇسلى قىلمىغۇچە نامازغا يېقىنلاشماڭلار، ئەگەر كېسەل (يەنى كېسەللىگە سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا) ياكى سەپەر ئۈستىدە بولساڭلار، ياكى ھاجەت قىلساڭلار، ياكى ئاياللار بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسەڭلار، (مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدا) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقنى يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا سۈرتۈپ تەيەممۇم قىلىڭلار، **اللە** ھەقىقەتەن ئەپۇ قىلغۇچىدۇر، مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر (يەنى **اللە** بەندىلىرىگە ھەرەج بولماسلىقى ئۈچۈن ئىبادەتنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرگۈچىدۇر) [سۈرە نىسا 43ـ ئايەت].

تۇپا بىلەن پاكىزلىنىش ھەقىقىي پاكىزلىنىش ئەمەس، ھۆكمەن پاكىزلىنىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىسلام دىنى تەيەممۇمنى، تاكى تەيەممۇم قىلىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەبلەر تۈگىگەنگە قەدەر ۋاقىتلىق ۋە ھۆكمەن تاھارەت دەپ قارىدى. ئەگەر تەيەممۇم قىلىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەبلەر تۈگىسە، تەيەممۇم قىلغان ئادەم ئىلگىرىكى تارەتسىزلىكى بىلەن تەبىئىيلا تاھارەتسىز ھالىتىگە قايتىدۇ. ھەتتا ئۇقۇماقچى بولغان نامىزىنى تاھارەت ئالمىغىچە، ئەگەر ئىلگىرىكى تاھارەتسىزلىكى چوڭ تاھارەتسىز بولغان بولسا يۇيۇنمىغىچە ئوقۇيالمايدۇ.

**ئۈچىنچى، ئۇۋۇلاش.**

مەنىي يۇقۇپ قالغان كىيىم ـ كېچەكلەر مەنىي قۇرۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنى ئۇۋۇلاش بىلەن پاكىز بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىل ـ پاكىتى تۆۋەندىكى ھەدىس.

393/211 ولمسلم: أَنَّ رَجُلًا نَزَلَ بِعائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– فَأَصْبَحَ يَغْسِلُ ثَوْبَهُ، فَقَالَتْ: يُجْزِئُكَ أَنْ تَغْسِلَ مَكَانَهُ فَإِنْ لَمْ تَرَه نَضَحْتَ حَوْلَهُ، لَقَدْ رَأَيْتُنِي أَفْرُكُهُ مِنْ ثَوْبِه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَرْكًا فَيُصَلِّي فِيهِ* رواه مسلم (288)

393/211 ـ ئەلقەمە ۋە ئەسۋەد ئىككىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كىشى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭكىدە مېھمان بولۇپ قونۇپ قالدى. ئەتىسى ئەتىگەندە، ئۇ كىيىمىنى يۇيۇۋاتاتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېدى: ئەگەر (ئېھتىلام بولۇپ قالغان تەقدىردە

مەنىي) تەگكەن يەرنى ئېنىق كۆرسەڭ، پەقەت شۇ ئورۇننىلا يۇيساڭ بولىدۇ. ئەگەر كۆرمىسەڭ، شۇنىڭ چۆرىسىگە سۇ سەپسەڭ كۇپايە. رەسۇلۇللاھنىڭ كىيىمىدىكى قۇرۇپ قالغان مەنىينى قاتتىق ئۇۋۇلىۋېتەتتىم. ئاندىن ئۇ، شۇ كىيىم بىلەن ناماز ئوقۇيتتى. (مۇسلىم: 288)

ئەمما مەنىي ھۆل بولسا، ئۇ ئۇۋۇلاش بىلەن پاك بولمايدۇ. ئۇنى يۇيۇش لازىمدۇر. ھۆل مەنىينى يۇيۇشنىڭ لازىملىقىنىڭ دەلىل پاكىتلىرى:

391/210 – عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: كُنْتُ أَغْسِلُ الْجَنَابَةَ مِنْ ثَوْبِ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَيَخْرُجُ إِلَى الصَّلَاةِ وَإِنَّ بُقَعَ الْمَاءِ فِي ثَوْبِهِ* رواه البخاري «229»، النسائي 156/1

391/210 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كىيىمىگە تېگىپ قالغان مەنىينى يۇياتتىم، كىيىمدە سۇ (بىلەن يۇيغاندىن كېيىنكى مەنىينىڭ) ئىزناسى كۆرۈنۈپ تۇرسىمۇ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ئۇ كىيىم بىلەن) نامازغا چىقىۋېرەتتى. (بۇخارى: 229)

ئەگەر مەنىي ئادەمنىڭ تىنىگە يۇقۇپ قالسا، مەنىينى تەندىن ئۇۋۇلىۋېتىش بىلەن تەن پاك بولمايدۇ. چۈنكى، مەنىي يۇقۇپ قالغان كىيىمنى ئۇۋۇلىۋېتىش بىلەن ئۇ كىيىمنىڭ پاك بولۇشى قىياسقا پاكىتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا باشقىسى قىياس قىلىنمايدۇ. چۈنكى، تەننىڭ قىززىقلىقى مەنىينىڭ ھۆللىكىنى ئۆزىگە تارتىدۇ. كېيىن ئادەمنىڭ تەرلىشى بىلەن تەندىكى مەنىي ئايالىغا يۇقىدۇ ھەمدە ئۇۋۇلاش بىلەن تەن سۈمۈرۈۋالغان ۋە تەنگە يۇقۇپ قالغان مەنىينىڭ ھەممىسى چىقىپ كەتمەيدۇ.

ئەگەر كىچىك تەرەت قىلىپ بولغاندىن كېيىن تەرەت يولىنى تېخى سۇ بىلەن تازىلاپ بولغىچە مەنىي چىققان بولسا، بۇ مەنىي سۈيدۈك بىلەن ئارىلىشىپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۇۋۇلىۋېتىش بىلەنلا پاك بولمايدۇ. چۈنكى، سۈيدۈك ئۇۋۇلىۋېتىش بىلەن پاك بولمايدۇ. ئەمما مەنىي ئېتىلىپلا چىققان ياكى سۈيدۈك ئالدى تەرەت يولىنىڭ بېشىدا تۇرۇپ قالماي چۈشۈپ كەتكەندىن كېيىن مەنىي چىققان بولسا، بۇ ھالەتتە مەنىي سۈيدۈككە ئارىلىشىپ قالمىغانلىقى ئۈچۈن مەنىي ئۇۋۇلىۋېتىش بىلەن پاكىزلىنىدۇ.

**تۆتىنچى، سۈرتۈش.**

ئەينەك، قىلىچ، سىلىق تاش، ئەينەكلەر، پىچاق ۋە مايلانغان قاچىغا ئوخشاش سىرلىقچى يوق قاتتىق سىلىق جىسىملەرگە ھۆل ياكى قۇرۇق نىجاسەت يۇقۇپ قالغان، ئاندىن ئۇنى تاكى ئۇنىڭدىكى نىجاسەتنىڭ ئەسىرى يوقالغىچە توپىغا سۈرتكەن بولسا، ئۇ نەرسە پاكىز بولىدۇ. چۈنكى، نىجاسەت ئۇ نەرسىنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتەلمەيدۇ. سىلىق يۈزىگە يۇققان نىجاسەت بولسا توپىغا سۈرتۈش بىلەن چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى، ساھابىلارنىڭ قىلىچلار بىلەن كاپىرلارنى ئۆلتۈرۈپ ئاندىن قىلىچلارنى يۇماستىن توپىغا سۈرتىۋېتىپ قىلىچلارنى يانلىرىغا ئېسىپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇغانلىقى رىۋايەت قىلىندى. ئەگەر نىجاسەت داتلاپ قالغان بىر نەرسىگە يۇقۇپ قالغان بولسا، ئۇ نەرسە توپىغا سۈرتۈش بىلەن پاك بولمايدۇ. چۈنكى، نىجاسەت داتلارنىڭ ئىچىگىمۇ كىرىپ كېتىدۇ، ئۇنى يۇيۇش لازىمدۇر.

**بەشىنچى، قۇرۇتۇش.**

قۇرۇتۇش، پەقەت پاسكىنا تۇپراقنى پاكىزلايدىغانىلا قۇرالدۇر. ئەگەر پاسكىنا تۇپراق قۇرۇسا

ۋە ئۇنىڭدا نىجاسەتنىڭ ھېچقانداق ئەسىرى كۆرۈلمىسە، ئۇ تۇپراق پاكىز بولغان ھېسابلىنىدۇ. دەرەخ، ئوت-چۆپ، شېغىل تاش ۋە قۇمغا ئوخشاش زېمىن تېپىدىن ھېسابلىنىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئاجرىماي تۇرىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمى، تۇپراقنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر. ئەمما زېمىنغا سېلىنغان بورا، كىگىز-كىچەك ۋە رەختكە ئوخشاش زېمىن تېپىدىن ھېسابلانمايدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئاجراپ تۇرىدىغان نەرسىلەر بولسا، قۇرۇتۇش بىلەن پاكىزلانمايدۇ.

**ئالتىنچى، پاسكىنا نەرسىنىڭ باشقا نەرسىگە ئۆزگىرىپ كېتىشى.**

بىر نەرسىنىڭ باشقا نەرسىگە ئۆزگىرىشى ئۇنىڭ پاسكىنىلىق سۈپەتلىرىنى ۋە ماھىيىتىنى ئالماشتۇرىدۇ. ئاخىرىدا ئۇ نەرسە پاسكىنىلىق ھالىتىدىن پاكىزلىق ھالىتىگە كېلىدۇ. بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسىگە ئۆزگىرىشى بىلەن ئۇ نەرسىگە باغلىنىشلىق بولغان سۈپەتلەرنىڭمۇ ئۆزگىرىدىغانلىقىغا ئاساسەن، پاسكىنا نەرسىنىڭ كۈلى پاكىزدۇر. ئۆلۈپ قالغان قوينىڭ مېيىغا ئوخشاش نىجىس مايدىن ياسالغان سوپۇن پاكىزدۇر. بىر نىجاسەت نەرسە قۇدۇقنىڭ ئاستىغا چۆكۈپ ئۇ يەردە لايغا ئايلانسا، پاكىز بولىدۇ.

**يەتتىنچى، ئاشلاش.**

تېرىنىڭ پۇراپ ۋە بۇزۇلۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان ھەر قانداق ئىش ئاشلاش دەپ ئاتىلىدۇ. ئاشلاش ئىككى قىسىمغا بۆلىنىدۇ. 1) ھەقىقىي ئاشلاش. بۇ ئاشلاش دۇپ دەرىخى، شاپ، تۇز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تېرە ئاشلاش ئۈچۈن تەييارلانغان پاكىز ماددىلار بىلەن بولىدۇ.2) ھۆكمەن ئاشلاش. بۇ ئاشلاش بولسا، تېرىنى توپىغا تاشلاپ قۇرۇتۇش ياكى ئاپتاپقا يېيىپ قۇرۇتۇش ، ياكى ئېسىپ قويۇپ شامال بىلەن قۇرۇتۇش ئارقىلىق تېرىنىڭ پۇرىشىنىڭ ۋە بۇزۇلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش بىلەن بولىدۇ.

422/231 - ابْنُ عَبَّاسٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا- رفعه: ((إِذَا دُبِغَ الْإِهَابُ فَقَدْ طَهُرَ))* رواه مسلم (366)، أبو داود (4123)، مالك في «الموطأ» 203/2 (2180)

422/231 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئاbbas رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئۆلۈپ قالغان مالنىڭ تېرىسى ئاشلانسا، پاك بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (مۇسلىم: 366)

## ئىككىنچى باپ. تاھارەتنىڭ تۈرلىرى

تاھارەت يەنى ئادەتتىكى پاكىزلىنىش، بىرى پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش، يەنە بىرىسى تاھارەتسىزلىكتىن پاكىزلىنىشتىن ئىبارەت ئىككى قىسىمغا بۆلىنىدۇ.

### پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش

پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش بولسا، كىيىم-كىچەك، تەن ۋە ئولتۇرىدىغان يەرلەردىكى پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىشتىن ئىبارەتتۇر. نىجاسەتكە ئائىت ھەممە نەرسە پاسكىنا نەرسە ھېسابلىنىدۇ. نىجاسەتنىڭ تۈرلىرىگە كىرىدىغان نەرسىلەر كۆپتۇر. تۆۋەندىكىلىرى ئۇنىڭ تۈرلىرىدىندۇر.

1. ئىنساندىن چىققان كىچىك چوڭ تەرەت، مەنىي، مەزىي، ۋەدىيلەر، ھەيز، نىفاس ۋە نورمالسىز ھەيز قانلىرى يەنى ئىستىھازە قانلىرى، جاراھەتلەردىن ئاققان قان، يىرىڭ ۋە ئېغىز توشقۇدەك كەلگەن قوسۇقلاردۇر.

2. بارلىق ھايۋانلاردىن چىققان سۈيدۈك، تېزەك ۋە قانلار پاسكىنىدۇر. چۈنكى، ئۇ نەرسىلەردە پاسكىنىلىقنىڭ مەنىسى باردۇر. ئۇ بولسىمۇ ئۇ نەرسىلەرنىڭ مەينەت بولغانلىقىدۇر ۋە سېسىق پۇراقلىق نەرسىگە ئايلىنىدىغانلىقىدۇر.

3. توخۇ ۋە ئۆردەككە ئوخشاش ئۇچارلىقلارنىڭ ماياقلىرىمۇ پاسكىنا نەرسىلەردىندۇر. بۇلارنىڭ مايىقلىرىنىڭ پاسكىنا نەرسىلەردىن بولۇشىنىڭ سەۋەبى، ئۇ مايىقلارنىڭ مەينەت بولغانلىقى ۋە سېسىق پۇراقلىق نەرسىگە ئايلىنىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

4. ھاراقمۇ نىجىس نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. ھاراقنىڭ نىجىس ئېكەنلىكىنىڭ دەلىل-پاكىتلىرى تۆۋەندىكىلەردۇر.

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِنَّمَا الْخَمْرُ وَالْمَيْسِرُ وَالأَنصَابُ وَالأَزْلاَمُ رِجْسٌ مِّنْ عَمَلِ الشَّيْطَانِ فَاجْتَنِبُوهُ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (90)]

ئى مۆمىنلەر! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلار (يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار [سۈرە مائىدە 90- ئايەت].

5667/3391 - أبو ثَعْلَبَةَ الْخُشَنِيِّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: سَأَلَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِنَّا نُجَاوِرُ أَهْلَ الْكِتَابِ وَهُمْ يَطْبُخُونَ فِي قُدُورِهِمُ الْخِنْزِيرَ وَيَشْرَبُونَ فِي آنِيَتِهِمُ الْخَمْرَ فَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ : ((إِنْ وَجَدْتُمْ غَيْرَهَا فَكُلُوا واشربوا فِيهَا وَإِنْ لَمْ تَجِدُوا غَيْرَهَا فَارْحَضُوهَا بِالْمَاءِ وَكُلُوا وَاشْرَبُوا))* أبو داود (3839)، الترمذي (1797)، البخاري (5478)، مسلم (1930)

5667/3391 - ئەبۇ سەئلەبە خۇشەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: بىزنىڭ قوشنىلىرىمىز ئەھلى كىتاب (يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار)دۇر، ئۇلار قازانلىرىدا چوشقا گۆشى پىشۇرىدۇ، قاچىلىرىدا ھاراق ئىچىدۇ (ئۇلارنىڭ قازان - قۇمۇچلىرىنى ئىشلەتسەك بولامدۇ)، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭدىن باشقا قازان - قومۇچ تاپالىساڭلار ئىشلەتمەڭلار ! تاپالمىساڭلار سۇ بىلەن يۇيۇۋېتىپ ئىشلەتسەڭلار بولىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەبۇ داۋۇد: 3839)

## كەچۈرۈۋېتىلىدىغان پاسكىنا نەرسىلەر

ئاسانلاشتۇرۇش ۋە تەسلەشتۈرمەسلىك ئۈچۈن كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان دەرىجىدىكى يىڭنىنىڭ ئۇچچىلىك كىيمگە ياكى تەنگە، ياكى يەرگە چاچىراپ كەتكەن سۈيدۈككە ئوخشاش ساقلىنىش قىيىن ياكى پاكىزلاش تەس بولغان ئاز نىجاسەتلەر كەچۈرۈلۈۋېتىلىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش پاسكىنا نەرسىلەر ئۇلاردىن ساقلىنىش قىيىن بولغانلىقى ئۈچۈن تازىلىمىسىمۇ كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ. ئالىملار كەچۈرۈلۈپ كېتىدىغان نىجىس نەرسىلەرگە ئۆلچەم قويۇپ، «ئەگەر نىجىس چوڭ تەرەتكە ئوخشاش قويۇق نەرسە بولسا، بىر تەڭگىنىڭ ئېغىرلىقى مىقداردا بولغان نىجىس نەرسە كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ. كىچىك تەرەتكە ئوخشاش

سۈيۈق نەرسە بولسا، بىر تەڭگىنىڭ كەڭلىكى مىقداردا بولغان نىجىس نەرسە كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ» دېدى.

## ئىستىنجا

ئىستىنجا قىلىشمۇ بەدەننى پاكىزەلاشنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. ئىستىنجا قىلىش دېگەن هاجەتنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئالدى تەرەت يولىدىكى ياكى ئارقا تەرەت يولىدىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى تازىلاش دېگەن بولىدۇ. كىچىك ۋە چوڭ تەرەت قىلغان ئادەم تاهارەت ئالماقچى بولغىنىدا، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە ئىستىنجا قىلىشى شەرتتۇر. ئەمما ئۇخلىغانلىق ياكى يەل چىقارغانلىق تۈپەيلى تاهارىتى سۇنغان كىشى ئۈچۈن ئىستىنجا قىلىش لازىم ئەمەسلىكىدە پۈتۈن فىقھىشۇناس ئالىملار بىردەك ئىتتىپاقتۇر. چۈنكى ئىستىنجا پەقەت ئىككى تەرەت ئورگىنىدىن چىققان پاسكىنىلىقلارنى پاكلاش ئۈچۈنلا بۇيرۇلغان.

## ئىستىنجا قىلىشنىڭ هۆكمى

1)ئىستىنجا قىلىشنىڭ هۆكمى كۈچلۈك سۈننەتتۇر. ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن هالقىپ باشقا يەرگە يۇقۇپ بارمىغان ياكى ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن هالقىپ باشقا يەرگە يۇقۇپ بارغاندىمۇ ناهايىتى ئازراق يۇقۇپ بارغان بولسا، بۇ هالەتتە تەرەتنى سۇ بىلەن تازىلاش كۈچلۈك سۈننەت بولىدۇ. ئەمما ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن هالقىپ باشقا يەرگە خېلى ئوبدان يۇقۇپ بارغان بولسا، بۇ هالەتتە تەرەتنى سۇ بىلەن تازىلاش ۋە تەرەتنى تازىلاش پەرز بولىدۇ.

2) بىر ئادەم كېسەل سەۋەبى بىلەن تەرەتنى تازىلاشقا قادىر بولالمىغان ، ئۇ ئادەمنىڭ يېنىدا ئۇيياتلىق يېرىنى ئالدىدا ئىچىش بولمايدىغان باشقا بىر كىشى بولغان، بۇ كىشى كېسەل ئادەمنىڭ تەرىتىنى تازىلىماقچى بولغاندا ، ئۇنىڭ ئۇيياتلىق يېرىگە قاراشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدىغان ۋە ئۇ يەرنى توسۇپ تۇرغىلى بىر نەرسە تاپالمىغان بولسا ، كېسەل ئادەم تەرىتىنى تازىلىمىسىمۇ بولىدۇ.

3) ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەردىكى بىر تەڭگىدەك مىقداردىكى يەردىن هالقىپ، باشقا يەرگە خېلى ئوبدان يۇقۇپ بەرگەن بولسا بۇ هالەتتە ئۇ كېسەل ئادەم ئۇيياتلىق يېرىنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ئاچماستىن كۈچىنىڭ يېتىشىچە تاشتەك بىر نەرسىنى ئىشلىتىش بىلەن ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىنى ئازلىتىشقا تىرىشىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن ناماز ئوقۇسا بولىدۇ.

4) يەل يۇرىشىپ كەتكەندىن كېيىن ياكى ئۇخلاپ قوپقاندىن كېيىن ئەگەر كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىلمىغان بولسا، تاهارەت ئالماقچى بولغاندا ئالدى تەرەت ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىنى سۇ بىلەن يۇيۇش لازىم ئەمەستۇر. كىم بۇ هالەتتە ئۇ يەرلىرىنى سۇ بىلەن يۇسا، ئۇ دىندا يولغا قويۇلمىغان بىر ئىشنى قىلغان هېساپلىنىدۇ.

486/264 - أبو قَتَادَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- (رفعه): إِذَا بَالَ أَحَدُكُمْ فَلَا يَأْخُذَ ذَكَرَهُ بِيَمِينِهِ، وَلَا يَسْتَنْجِي بِيَمِينِهِ، وَلَا يَتَنَفَّسْ فِي الْإِنَاءِ* البخاري (154)، مسلم (267)، أبو داود (31)، الترمذي (15)، النسائي

486/264 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى،

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تەرەت قىلغان چېغىڭلاردا ئوڭ قول بىلەن زەكىرىڭلارنى تۇتماڭلار، ئىستىنجادا ئوڭ قولنى ئىشلەتمەڭلار، قاچاڭلاردىكى يېمەك ئىچمەككە پۈۋلىمەڭلار! (بۇخارى: 154)

484/263 - سَلْمَانَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- قِيلَ لَهُ: قَدْ عَلَّمَكُمْ نَبِيُّكُمْ كُلَّ شَيْءٍ حَتَّى الْخِرَاءَةَ، قَالَ: أَجَلْ، لَقَدْ نَهَانَا أَنْ نَسْتَقْبِلَ الْقِبْلَةَ بِغَائِطٍ أَوْ بَوْلٍ، أَوْ أَنْ نَسْتَنْجِيَ بِالْيَمِينِ، أَوْ بِأَقَلَّ مِنْ ثَلَاثَةِ أَحْجَارٍ، أَوْ بِرَجِيعٍ، أَوْ بِعَظْمٍ* رواه مسلم (262) (57)، أبو داود (7)، الترمذي (16)، النسائي 44/1

484/263 ـ سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئېيتىپ بېرىشىچە بىرسى ئۇنىڭدىن: پەيغەمبىرىڭلار سىلەرگە تەرەت قىلىشتىن تارتىپ ھەممە ئىشنى ئۆگەتتى، شۇنداقمۇ؟ دەپ سورىغان، سەلمان ئۇنىڭغا: ھەئە، ئۇ بىزنى چوڭ ۋە كىچىك تەرەت قىلغاندا قىبلىگە ئالدىمىزنى قىلىش، ئوڭ قول بىلەن ئىستىنجا قىلىش، ئىستىنجادا ئۈچتىن ئاز تاش ئىشلىتىش، ئۇستىخان بىلەن ئىستىنجا قىلىش قاتارلىق ئىشلاردىن چەكلىدى، دەپ جاۋاب بەرگەن. (مۇسلىم: 262)

## تەرەتنى تازىلاشتا ئىشلىتىلىدىغان نەرسىلەر

ئىستىنجا قىلىشتا ئىشلىتىدىغان ماددىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى سۇدۇر. سۇدىن ياخشى پاكلايدىغان ماددا يوقتۇر. سۇ بىلەن ئىستىنجا قىلىشقا ئىمكانىيەت بولمىغاندا، چالما، تاش، رەخت پارچىسى، قەغەز ۋە ئامالسىز قالغاندا ياغاچ ۋە ئوتۇن قاتارلىق ماددىلارنىڭ قايسىبىرى بىلەن ئىستىنجا قىلىشقا بولىدۇ. ئىستىنجا قىلىشتا ئەۋرەت جايلارنى كىشىلەرگە كۆرسىتىشكە بولمايدۇ. چۈنكى مۇنداق قىلىش ھارامدۇر.

ئىستىنجا قىلغاندا كىرپىش، كۆمۈر، تۆمۈر، ئەينەك، ھاك، ئىنسان ياكى ھايۋانلار يەيدىغان تائام قاتارلىقلارنىڭ قايسى بىرىنى ئىستىنجا قىلىشتا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

1)ھۆللۈكنى سۈمۈرىدىغان ۋە ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى تازىلايدىغان ياكى ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى ئازايتىدىغان ۋە ئۇ يەرنى قۇرۇتىدىغان ھەرقانداق پاك نەرسە بىلەن تەرەتنى تازىلاشقا بولىدۇ.

2)تاش ياكى لاتا، ياكى ئۇستىگە بىر نەرسە يېزىلمىغان قاتتىقراق قەغەز، ياكى سۇغا ئوخشاش قىممەتسىز نەرسىلەرنى ئىشلىتىش ياخشىدۇر. ئەرەب ھەرپى بىلەن يېزىلغان كىتاب، ژۇرنال ۋە گېزىتلەرنىڭ ۋاراقلىرىنى ئىستىنجادا قوللىنىشقا بولمايدۇ. ئەمما ئەرەب ھەرپى بىلەن ئەمەس، بەلكى لاتىن، رۇس، خىتاي ۋە باشقا ھەرپلەر بىلەن يېزىلغان، دىنىي بولمىغان كىتاب، ژۇرنال ۋە گېزىتلەرنى ئىستىنجادا قوللىنىشقا بولىدۇ. تەرەتنى ئەۋۋەل تاش بىلەن ئاندىن سۇ بىلەن تازىلاش ئەڭ ياخشىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا سۇ بىلەن تازىلاش ياخشىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا تاشتەك نەرسىلەر بىلەن تازىلاش ياخشىدۇر. گەرچە ئارىلىرىدا ياخشىلىق دەرىجىدە پەرق بولسىمۇ، لېكىن ئۇ نەرسىلەرنىڭ قايسى بىرى بىلەن تەرەت تازىلانسا، سۈننەت ئادا بولغان بولىدۇ. سۆڭەك، تاماق ۋە تېزەكلەرنى تەرەتنى تازىلاش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

503/270 - ولأبي داود: لما قَدِمَ وَفْدُ الْجِنِّ عَلَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالُوا: يَا رسول

الله انْهَ أُمَّتَكَ أَنْ يَسْتَنْجُوا بِعَظْمٍ أَوْ رَوْثَةٍ أَوْ حُمَمَةٍ، فَإِنَّ الله جَعَلَ لَنَا فِيهَا رِزْقًا. فَنَهَانا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَنْ ذَلِكَ* رواه أبو داود (39)

503/270 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا جىننىڭ ئەلچىلىرى كېلىپ: ئى مۇھەممەد ! (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ) ئۈممەتلىرىڭنى سۆڭەك، تېزەك ۋە يېقىلغۇ كۆللىرى بىلەن ئىستىنجا قىلىشتىن چەكلىگەن بولساڭ، چۈنكى الله بىزنىڭ رىزقىمىزنى شۇلاردىن قىلغان، دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇ نەرسىلەر بىلەن ئىستىنجا قىلىشنى چەكلىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 39)

## ھاجەتنى ئادا قىلىشنىڭ سۈننەت ۋە ئەدەبلىرى

1)ئىنسان ھاجىتىنى ئادا قىلىشنى تاكى كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىستاپ كەتكىچىلىك كىچىكتۈرۈۋەتمەي ھاجىتىنى بالدۇر ئادا قىلىشقا ئالدىرىشى لازىمدۇر. ھاجىتى قىستىغانغا قەدەر ھاجىتىنى ئادا قىلماسلىق، تەن سالامەتلىككە زىيانلىقتۇر. ھەمدە ھاجىتى قىستاپ تۇرغاندا ناماز ئوقۇشمۇ مەكرۇھتۇر.

2)ھاجەتخانىغا كىرمەكچى بولغان ئادەم، پۇتىغا ئاياق كىيىپ كىرىش ۋە بېشىدا ئاللاھ تائالانىڭ ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى بار ئۈزۈككە ئوخشاش نەرسە بولسا، ئۇنى ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى چىقىرۋېتىشى لازىمدۇر.

3)ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن، ئى ئاللاھ! مەن ساڭا سېغىنىپ ئەركەك ۋە چىشى شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن دېگەن دۇئانى ئوقۇيدۇ. يەنى« ئەئۈزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىر رەجىيم » دەيدۇ.

4) ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئاۋۋال ئىشتاننىڭ پاچىقىنى تۈرۈش.

5) ھاجەتخانىغا كىرگەندە سول پۇتى بىلەن كىرىدۇ، چىققاندا ئوڭ پۇتى بىلەن چىقىدۇ. ئۇياتلىق يېرىنى يېرىم ئولتۇرۇپ بولۇپ ئاچىدۇ.

6)ئېقىۋاتقان بولسىمۇ سۇغا، ئىرىققا، ئۆستەڭگە، قۇدۇققا، بولاققا، دەرەخ ئاستىغا خۇسۇسەن مېۋىلىك دەرەخ ئاستىغا، زىرائەتلىككە، كىشىلەر پايدىلىنىدىغان يېشىللىققا، ئادەملەر توپلىنىدىغان يەرلەرگە، يولغا، مەسجىدنىڭ يېنىغا ۋە ھېيت نامازلىرىنى ئوقۇش ئۈچۈن تەييارلانغان يەرگە كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ مۇھىتنىڭ پاكىزلىقىغا ۋە ھەر تۈرلۈك كېسەللەردىن ساقلىنىشقا ئەھمىيەت بەرگەنلىكىدۇر.

7)كىچىك تەرەت قىلىۋاتقاندا، ھەتتا سۈيدۈك شامال بىلەن كەينىگە قايتىپ چاچرىماسلىقى ئۈچۈن، شامال چىقىش تەرەپكە قاراپ ئولتۇرۇشقا، يەنە شۇنىڭدەك چوڭقۇر يەردە تۇرۇپ دۆڭگە قاراپ تەرەت قىلىشقا بولمايدۇ.

8)تاشنىڭ ئاستىدىكى زىيانلىق ھاشارەتلەرنىڭ چىقىپ زىيان يەتكۈزۈپ قېلىشىدىن ياكى تاشنىڭ ئاستىكى ھايۋانلارغا زىيان سېلىپ قويۇشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن تاشقا كىچىك تەرەت قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

9)تەرەت قىلىۋاتقان چاغدا ئۆزرىسىز گەپ قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

10)ئۆزرىسىز ئۆرە تۇرۇپ كىچىك تەرەت قىلىش مەكرۇھتۇر.

11)ئەر كىشىنىڭ، ئۇنىڭ كىچىك ۋە چوڭ تەرەتنى تازىلاشتىن ئىلگىرى ھەتتا ئالدى تەرەت يولىدىن سۈيدۈكنىڭ چۈقۇم چىقىپ بولغانلىقىنى جەزملەشتۈرىدىغان ھالەتكە ۋە دىلىدا سۈيدۈكنىڭ چوقۇم توختىغانلىقىغا ئىشىنەلەيدىغان ھالەتكە كەلگەنگە قەدەر ئالدى تەرەت يولىغا توپا ياكى قەغەز تۇتۇپ ئۇياق بۇياققا ماڭغانغا ئوخشاش ئىشلار بىلەن ئالدى تەرەت يولىدىن سۈيدۈكنى پاكىزلىشى لازىمدۇر. ئاندىن تەرىتىنى سۇ ياكى تاش بىلەن تازىلايدۇ.

12) تەرەت قىلغاندا ئامال بار تەرەتلىرىنى چىقىرىشقا تىرىشىدۇ ۋە ئۇياتلىق يېرىنى ئورنىدىن تۇرۇپ ئۆرە بولۇشتىن ئىلگىرى ياپىدۇ.

13)ھاجەتخانىدىن چىقىپ بولۇپ، ئى ئاللاھ! سېنىڭ مەغپىرىتىڭنى تىلەيمەن، مەندىن پاسكىنا نەرسىلەرنى چىقىرۋەتكەن ۋە ماڭا سالامەتلىك بەرگەن ئاللاھ تەئالاغا ھەمدۇ سانالار بولسۇن، دەيدۇ.

14)ھاجەتخانىدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن قولىنى يۇيىدۇ ياكى كىچىك تاھارەت ئالىدۇ.

15) تەرەنى تازىلاشقا، ئىستىنجا قىلىشقا ئوڭ قولنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. سول قول ئىشلىتىلىدۇ.

487/265 - عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: كَانَتْ يَدُ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ (الْيُمْنَى) لِطُهُورِهِ وَطَعَامِهِ وَكَانَتْ يَدُهُ الْيُسْرَى لِخَلَائِهِ وَمَا كَانَ مِنْ أَذًى* رواه أبو داود (33)

487/265 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئوڭ قولىنى تاھارەت ئېلىش ۋە تاماق يېيىش ئۈچۈن، سول قولىنى ھاجەت قىلىش ۋە نىجاسەتنى تازىلاش ئۈچۈن ئىشلىتەتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 33)

## تاھارەتسىزلىكتىن پاكلىنىش

بەدەننىڭ پاكلىقى نىجاسەتتىن پاكلىنىش بولۇپ، نىجاسەت ئىككى خىلدۇر:

1ـ چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلىش بولۇپ، تاھارەت ئېلىشنى ياكى (سۇ پاك بولمىغان ياكى سۇ ئىستېمال قىلسا بولمايدىغان بىر ئۆزرىۋر مەۋجۇت بولغاندا) تەيەممۇمنى ۋاجىب قىلىدۇ. بۇ بولسا ئىككى ئورگاننىڭ بىرىدىن پېشەپ ياكى سۈيدۈك ياكى بولمىسا يەل چىقىش ئارقىلىق مەيدانغا كېلىدۇ.

2ـ جۇنۇبەت بولۇپ، بۇ غۇسلىنى ۋاجىب قىلىدۇ. بۇ بولسا يا ئۇيقۇدا ئىھتىلام بولۇش ياكى ئەر ـ ئاياللىنىڭ تەناسۇل ئەزالىرىنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچرىشىشى ئارقىلىق بولىدۇ. يەنە ئاياللاردا كۆرۈلىدىغان ھەيز ۋە نىپاسمۇ غۇسلىنى ۋاجىب قىلىدۇ.

## تاھارەت ئېلىشنىڭ ھۆكمى

1.تاھارەتسىز ئادەم ناماز ئوقۇماقچى ياكى جىنازا نامىزى ئوقۇماقچى، ياكى تىلاۋەت سەجدىسى قىلماقچى بولغاندا ، ئۇنىڭ تاھارەت ئېلىشى پەرىزدۇر. جانابى ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ

مِّنكُم مِّنَ الْغَائِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُم مِّنْهُ مَا يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (6)]

« ئى مۆمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، اللہ سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن اللہ شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ. » (مائىدە سۈرىسى 6 ـ ئايەت). مانا بۇ ئايەت بىلەن تاھارەت، ئۇنىڭسىز ناماز ئوقۇغىلى بولمايدىغان، پەقەتلا تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئاندىن ناماز ئوقۇش جائىز بولىدىغان قەتئىي بىر پەرز بولدى. تاھارەتسىز ئوقۇلغان ناماز باتىل بولۇپ، تاھارەتسىز ناماز ئوقۇغان كىشى گۇناھكار بولىدۇ.

2. كەبىنىڭ ئەتراپىنى تاۋاپ قىلغاندا تاھارەت ئېلىش ۋاجىپتۇر.

3.ئۇخلاش ئالدىدا تاھارەت ئېلىش سۈننەتتۇر.

4. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق شۇنداق قىلغانلىقى ئۈچۈن تاھارەتنىڭ ئۈستىگە تاھارەت ئېلىش مۇستەھەپتۇر.

## تاھارەتنى توغرا ئېلىشنىڭ شەرتلىرى

1. تاھارەت ھەم پاكىز ھەم باشقىسىنى پاكىزلىيالايدىغان سۇ بىلەن ئېلىنىشى لازىمدۇر. سۇدىن باشقا نەرسە بىلەن تاھارەت ئېلىش توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا: « ئى مۆمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، » دەپ بولغاندىن كېيىن « ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، » دېدى.

2. يۇيۇش پەرز بولغان ئەزاالارغا سۇنىڭ يېتىشىگە توسالغۇ بولىدىغان، ئۇ ئەزاالاردىكى شامنىڭ ئېقىندىسى، خېمىر، ھاك، گەج ۋە بۇياقتا ئوخشاش نەرسىلەرنى تازىلاش لازىمدۇر.

1) ئاياللارنىڭ تىرناقلىرىغا سۈرتىۋالغان بۇياقلىرى، سۇنىڭ تىرناقلىرىغا يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللار تىرناقلىرىدىكى ئۇ بوياقنى چىقىرۋېتىپ تاھارەت

ئالمىسا، ئالغان تاھارىتى توغرا بولمىغان بولىدۇ. ئەمما يۈزلىرىگە ۋە ئىككى لەۋلىرىگە سۈرتىۋالغان بوياقلىرى چاپلاشقاق ۋە قاتتىق بولمىغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇلار سۇنىڭ ئۇ يەرلەرگە يېتىپ بېرىشىگە توسالغۇ بولمايدۇ. بۇلارنىڭ ھۆكمى خۇددى قولغا ۋە پۇتقا قويغان خېنىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر. بۇ نەرسىلەردە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان ئىش سۇنىڭ تەنگە يېتىپ بېرىش ياكى بارماسلىقىدۇر.

2)ئەگەر بارماقتا سالغان ئۈزۈكى تار بولسا، سۇنىڭ ھەتتا ئۈزۈكنىڭ تېگىگە كىرىشى ئۈچۈن ئۈزۈكنى ئۇياق بۇياققا مىدىرلىتىش ۋاجىپتۇر. ئەگەر ئۈزۈك كەڭرى بولسا، ئۈزۈكنى ئۇياق-بۇياققا مىدىرلىتىش سۈننەتتۇر.

3)ئەگەر ئايال كىشى ياسالغان تىرناق سالىدىغان بولسا، ئۇ تىرناق سۇنىڭ تىرىگە يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدىغان بولغاچقا، تاھارەت ئېلىشتىن ئىلگىرى ئۇ تىرناقلارنى چىقىرۋېتىش ۋاجىپتۇر.

4)ئەگەر ئايال كىشى ياسالغان چاچ كىيىدىغان بولسا، ئۇ چاچنىڭ ئۈستىگە قىلغان مەسھىسى توغرا بولمايدۇ. چۈنكى، ياسالغان چاچنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىش خۇددى تەلپەك تۇماقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلغانغا ئوخشاشتۇر، بۇ توغرا ئەمەستۇر.

5)بوياقچى، تامچى ۋە سىۋاقچىغا ئوخشاش ئادەملەرنىڭ تاھارەتتە يۇيۇش پەرز بولغان ئەزالىرىنىڭ ئۈستىدىكى سۇنىڭ تىرىگە يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى تاھارەت ئېلىشتىن ئىلگىرى تازىلاش لازىمدۇر. ئەگەر چىقىرىش قىيىن بولغانلىرى قېلىپ قالسىمۇ بولىدۇ.

3. تاھارەتكە زىت كېلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ئۆزىلمىسىدۇر. مەسىلەن: بىر ئادەم سۈيدۈكنىڭ تامچىلىرى ياكى يارىدىن ئاققان قان توختاشتىن ئىلگىرى تاھارەت ئېلىشنى باشلىغان بولسا، ئالغان تاھارىتى توغرا ئەمەستۇر. لېكىن ئۆزرىسى بار ئادەملەر بۇ قائىدىنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ.

## ئۈچىنچى باپ. تاھارەتنىڭ پەرزى، سۈننەت، مۇستەھەب ۋە مەكرۇھلىرى

## تاھارەتنىڭ پەرزى

تاھارەتنىڭ پەرزى تۆت بولۇپ بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. سۇنى يۈزىدە يۈگۈرتۈش بىلەن يۈزنى بىر قېتىم يۇماق.
2. ئىككى قولنى جەينەك بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇماق.
3. باشنىڭ تۆتتەن بىرىگە بىر قېتىم مەسھى قىلماق.
4. ئىككى پۇتنى ھوشۇق بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇماق.

يۇقىرقى تۆت پەرزنىڭ دائىرىسىگە يەنە تۆۋەندىكىلەرمۇ كىرىدۇ.

1.ئۇزۇنلۇقىدىن ئالغاندا باشنىڭ چاچ ئۈنگەن يەردىن باشلاپ ئېڭەكنىڭ ئاستىغىچە، تۇغۇرلىقىدىن ئالغاندا ئىككى قۇلاق بىلەن يۈزنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرلەر يۈزنىڭ چەك چېگراسىنىڭ ئىچىگە كېرىدۇ.

2. يۈزنىڭ چېگرانىسىنىڭ ئىچىگە يەنە ئىككى كۆزنىڭ چانقىمۇ كېرىدۇ.

3. تېگى كۆرۈلمەيدىغان قويۇق ساقالنىڭ تاشقىرقى قىسمىنى يۇيۇش ساقالنىڭ تېگىدىكى تېرىنى يۇغان بىلەن ئوخشاشتۇر. ئەمما ساقال تېگى كۆرىنىدىغان دەرىجىدە شالاڭ بولسا، سۇنى ساقالنىڭ تېگىدىكى تېرىگە يەتكۈزۈپ ساقالنىڭ تېگىنى يۇيۇش لازىمدۇر.

4. ئەگەر تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ساقلىنى چۈشۈرگەن بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش، ئەگەر بۇرۇتىنى چۈشۈرگەن بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش، بېشىنى چۈشۈرگەن بولسا، باشقا قايتا مەسھى قىلىش، ئەگەر تېرىسى سۇيۇلۇپ كەتكەن ۋە قان چىقمىغانلا بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش پەرز ئەمەستۇر.

5. ئىككى قولنى يۇيۇشنىڭ ئىچىگە جەينەكمۇ، ئىككى پۇتنى يۇيۇشنىڭ ئىچىگە ئۇشۇقمۇ كىرىدۇ.

601/317 ـ أبو هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((مَنْ تَوَضَّأَ فَلْيَسْتَنْثِرْ، وَمَنِ اسْتَجْمَرَ فَلْيُوتِرْ))* رواه البخاري (161)، مسلم (237)

601/317 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەت ئالغان ئادەم بۇرنىغا سۇ ئېلىپ پاكىز چايقىسۇن، (چوڭ تەرەتتىن كېيىن) چالما تۇتقان ئادەم تاق تۇتسۇن. (بۇخارى: 161)

603/318 ـ وللنسائي: أي: إِذَا اسْتَيْقَظَ أَحَدُكُمْ مِنْ مَنَامِهِ فَليتَوَضَّأَ ولْيَسْتَنْثِرْ فَإِنَّ الشَّيْطَانَ يَبِيتُ عَلَى خَيْشُومِهِ* النسائي 90، وقد رواه البخاري (3295)، مسلم (238)

603/318 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇيقۇسىدىن ئويغىنىپ تاھارەت ئالماقچى بولغانلار بۇرنىغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىپ چايقىسۇن، چۈنكى شەيتان بۇرنىنىڭ تۈشۈكىدە قونۇپ قالىدۇ. (نەسائى: 90)

606/320 ـ وفي رواية قال نُعَيْم بنِ الْمُجْمِرِ: رَأَيْتُ أَبَا هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- يَتَوَضَّأُ، فَغَسَلَ وَجْهَهُ فَأَسْبَغَ الْوُضُوءَ ثُمَّ غَسَلَ يَدَهُ الْيُمْنَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي الْعَضُدِ ثُمَّ الْيُسْرَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي الْعَضُدِ ثُمَّ مَسَحَ رَأْسَهُ ثُمَّ غَسَلَ رِجْلَهُ الْيُمْنَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي السَّاقِ ثُمَّ الْيُسْرَى حَتَّى أَشْرَعَ فِي السَّاقِ ثُمَّ (قَالَ:) هَكَذَا رَأَيْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَتَوَضَّأُ وَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ((أَنْتُمْ الْغُرُّ الْمُحَجَّلُونَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مِنْ إِسْبَاغِ الْوُضُوءِ فَمَنْ اسْتَطَاعَ مِنْكُمْ فَلْيُطِلْ غُرَّتَهُ وَتَحْجِيلَهُ)) * مسلم (246) 34

606/320 ـ نۇئەيم ئىبنى ئابدۇللاھ مۇجمىردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تاھارەت ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ تاھارەتنى كامىل ئالدى، ئالدى بىلەن يۈزىنى يۇدى، ئاندىن ئوڭ سول بىلىكىنى جەينىكىدىن ئۆتكۈزۈپ يۇغاندىن كېيىن، بېشىغا مەسھى قىلدى، ئاندىن ئوڭ سول پۇتىنىمۇ پاچىقىغا قەدەر يۇيۇپ بولۇپ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇشۇنداق تاھارەت ئالغانلىقىنى كۆرگەنىدىم ۋە: سىلەر ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدىن قىيامەت كۈنى تاھارەتنى كامىل ئالغانلىقى ئۈچۈن چىرايلىرى،

پۈت قوللىرى نۇرلانغان هالدا چاقىرىلىدىغان كىشىلەر سىلەر. كىمكى ئۆزىدىكى نۇرنى كېڭەيتەلىسە كېڭەيتسۇن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. (مۇسلىم: 246)

609/322 ـ ابْنِ عَبَّاسٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا-: وَاللهِ مَا خَصَّنَا رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِشَيْءٍ دُونَ النَّاسِ إِلَّا ثَلَاثَةِ أَشْيَاءَ، فَإِنَّهُ أَمَرَنَا أَنْ نُسْبِغَ الْوُضُوءَ، وَلَا نَأْكُلَ الصَّدَقَةَ، وَلَا نُنْزِيَ الْحُمُرَ عَلَى الْخَيْلِ* الترمذي (1701)، النسائي 141

609/322 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنى (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇرۇق ـ ئەۋلادىنى) ھېچ بىر ئىشتا باشقا كىشىلەردىن پەرقلەندۈرگەن ئەمەس، پەقەت تۆۋەندىكى ئۈچ خىل ئىشتا بىزنى باشقىلاردىن پەرقلەندۈرۈپ، بىزنى تاھارەتنى كامىل ئېلىشقا، (بۇ يەردىكى تاھارەتنى كامىل ئېلىشتىن، ھەر ئەزانى ئۈچ قېتىمدىن تولۇق يۇيۇش كۆزدە تۇتىلىدۇ. دېمەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇق ـ ئەۋلادىنى تاھارەتنى بۇ شەكىلدە ئېلىشقا بۇيرىغان، ئەمما باشقىلارنى بۇ شەكىلدە ئېلىشقا تەرغىپ قىلغان، بۇيرىمىغان. چۈنكى ھەر ئەزانى بىر قېتىمدىن يۇيۇش بىلەن ئېلىنغان تاھارەتمۇ ساغلام تاھارەتتۇر.) سەدىقە يېمەسلىككە، ئېشەك بىلەن ئاتنى جۈپلەشتۈرمەسلىككە بۇيرىغانىدى. (نەسائى141)

## تاھارەتنىڭ سۈننەتلىرى

1. نىيەت قىلماق. نىيەت تاھارەتسىز تۇرۇپ قىلىش توغرا بولمايدىغان بىر ئىبادەتنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن ياكى تاھارەتسىزلىكنى يوقۇتۇشنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن، ياكى ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇشنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن بولىدۇ. تاھارەت ئالغاندا نىيەت قىلىش، ساۋابقا ئېرىشىش ئۈچۈندۇر چۈنكى، تاھارەت نىيەت ئارقىلىق ئىبادەتكە ئايلىنىدۇ.

7920/4778 ـ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((إنما الأعمال بالنيات، وفي رواية بالنبة، وإنما لكل امرئ ما نوى، فمن كانت هجرته إلى الله ورسوله، فهجرته إلى الله ورسوله، ومن كانت هجرته إلى دنيا يصيبها، أو امرأة يتزوجها، فهجرته إلى ما هاجر إليه))* البخاري (6689)، مسلم (1907).

7920/4778 ـ ئەلقەمە ئىبنى ۋەققاس لەيسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنبەردە تۇرۇپ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئەمەل نىيەتكە باغلىق بولۇپ، كىشى پەقەت نىيەت قىلغىنىغا ئېرىشىدۇ. كىمكى الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ھىجرەت قىلىدىكەن، كۆزلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. قانداق بىر ئادەمنىڭ ھىجرىتى ئازغىنە دۇنياغا ئېرىشىش ياكى بىر ئايالغا ئۆيلىنىش بولسا، پەقەت شۇنىڭغىلا ئېرىشىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (ترمىزى: 2201؛ بۇخارى: 1)

2. تاھارەت ئېلىشنى باشلىغاندا «بىسمىللاھىررەھمانىر رەھىيم » دېيىش.

622/328 ـ أبو هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((لَا صَلَاةَ لِمَنْ لَا وُضُوءَ لَهُ وَلَا وُضُوءَ لِمَنْ لَمْ يَذْكُرِ اسْمَ اللهِ عَلَيْهِ))* أبو داود (101)، ابن ماجة (399)

622/328 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەتسىز ئوقۇلغان ناماز ناماز ئەمەس، بىسمىللاھ دېمەستىن ئالغان تاھارەت تاھارەت ئەمەس. (ئەبۇ داۋۇد: 101)

3. ئىككى قولنى بېغىشغىچە ئۈچ قېتىم يۇيۇش.

4. مسۋاك قىلىش. ناماز ئوقۇغىلى تۇرغاندا، ئۇيقۇدىن ئويغانغاندا، قۇرئان ئوقۇماقچى بولغاندا ۋە كىشىلەر بىلەن بىر يەرگە توپلانغاندا مىسۋاك ئىشلىتىش مۇستەھەپتۇر.

580/304 ـ أبو هُرَيْرَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: لَوْلَا أَنْ أَشُقَّ عَلَى أُمَّتِي لَأَمَرْتُهُمْ بِالسِّوَاكِ * البخاري (887)

580/304 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇممىتىمگە ياكى كىشىلەرگە ئېغىرچىلىق تۇغدۇرۇپ قويماي دېمەيدىغان بولسام، ئۇلارنى ھەر نامازدا مىسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇيتتۇم. (بۇخارى: 887)

581/305 ـ ولأحمد: ((لَوْلَا أَنْ أَشُقَّ عَلَى أُمَّتِي لَأَمَرْتُهُمْ عِنْدَ كُلِّ صَلَاةٍ بِوُضُوءٍ، ومَعَ كُلِّ وُضُوءٍ بسِوَاكٌ)) أحمد 7461

581/305 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇممىتىمگە ئېغىرچىلىق تۇغدۇرۇپ قويماي دېمەيدىغان بولسام، ئۇلارنى ھەر نامازغا يىگىدىن تاھارەت ئېلىشقا ياكى ھەر تاھارەتتە مىسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇيتتۇم. (ئەھمەد: 7461)

582/306 ـ وللترمذي عن زَيْدِ بْنُ خَالِدٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: أنه يَشْهَدُ الصَّلَوَاتِ فِي الْمَسْجِدِ وَسِوَاكُهُ عَلَى أُذُنِهِ مَوْضِعَ الْقَلَمِ مِنْ أُذُنِ الْكَاتِبِ، لَا يَقُومُ إِلَى الصَّلَاةِ إِلَّا أُسْتَنَّ ثُمَّ رَدَّهُ إِلَى مَوْضِعِهِ* الترمذي (23)

582/306 ـ زەيد ئىبنى خالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەش ۋاقىت نامازغا خۇددى كاتىپ قەلەمنى قىسىۋالغاندەك، مىسۋىكىنى قۇلىقىغا قىسىۋالغان ھالەتتە كېلەتتى. چىشىنى مىسۋاكلىماستىن نامازغا تۇرمايتتى، مىسۋاكلاپ بولغاندىن كېيىن، يەنە قۇلىقىغا قىسىۋالاتتى. (تىرمىزى: 23)

583/307 ـ ولأبي داود عن عائشة- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا- أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ :كَانَ لَا يَرْقُدُ مِنْ لَيْلٍ وَلا نَهَارٍ فَيَسْتَيْقِظُ إِلَّا تَسَوَّكَ قَبْلَ أَنْ يَتَوَضَّأَ* أبو داود (57)

583/307 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەيلى كۈندۈز ياكى كېچىدە بولسۇن، ئۇخلاپ ئويغانسىلا، تاھارەت ئېلىشتىن بۇرۇن مىسۋاك ئىشلىتەتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 57)

594/315 ـ علي- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((إن العبدَ إذا تسوك، ثم قامَ يصلى، قام الملكُ خلفَه، فيستمعُ لقراءته، فيدنو منه أو كلمة نحوها- حتى يضع فاهُ على فيه، فما يخرجُ من فيه شيءٌ من القرآن الا صار فى جوفِ الملكِ فطهروا أفواهَكُم للقرآن))* للبزار

594/315 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى مسۋاك ئىشلىتىپ نامازغا تۇرسا، پەرىشتە ئۇنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ قىرائىتىگە قۇلاق سالىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا يېقىنلىشىدۇ، ھەتتاكى ئاغزىنى ئۇنىڭ ئاغزىغا قويىدۇ. ئۇ كىشىنىڭ ئاغزىدىن چىققان قۇرئان شۇ ھامان پەرىشتىنىڭ قەلبىگە كىرىدۇ، شۇڭا سىلەر قۇرئان ئوقۇماقچى بولغاندا ئاغزىڭلارنى پاكىزلاڭلار! (بەززار رىۋايەت قىلغان)

5. ئېغىزنى ھەر قېتىمدا يېڭى ـ يېڭى سۇ ئېلىپ ئۈچ قېتىم چايقاش.

6. بۇرۇنغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىش، ھەر قېتىمدا سۇنى بۇرنىنىڭ ئىچىگە سۇمۇرۇش لازىمدۇر. ئېغىزنى ئايرىم ۋە بۇرنىنى ئايرىم سۇ بىلەن چايقاش ياخشى بولسىمۇ، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېغىز، بۇرنىنى بىر سۇ بىلەنلا چايقايتتى.

7. قۇيۇق ساقالنى ئارىلاش.

8. سۇنى بارماقلارنىڭ ئارىسىغا يەتكۈزۈش ئۈچۈن قول ۋە پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش. قوللارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش بىرىنى بىرىگە گىرەلەشتۇرۇش بىلەن بولىدۇ. ئەمما پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش سول قولنىڭ كىچىك بارمىقى بىلەن بولىدۇ، ئايرىشنى ئوڭ پۇتنىڭ كىچىك بارمىقىدىن باشلاپ سول پۇتنىڭ كىچىك بارمىقىغىچە ئايرىدۇ.

577/302 ـ ابْنِ عَبَّاسٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا - رفعه: ((إِذَا تَوَضَّأت فَخَلِّلْ أَصَابِعِ يَدَيْكَ وَرِجْلَيْكَ))* الترمذي (39)

577/302 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەت ئالغىنىڭدا، پۇت ۋە قوللىرىڭنىڭ بارماق ئارىلىرىنى سىلاپ يۇغىن. (تىرمىزى39)

9. يۈز، قول ۋە پۇتلاردىن ئىبارەت يۇيۇلىدىغان ئەزالارنى يۇغاندا ئۈچ قېتىمدىن يۇيۇش.

10. بىر قېتىملىق سۇ بىلەن باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش. بىر قېتىملىق سۇ بىلەن باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش ئۈچۈن ئىككى ئالقاننى ۋە بارماقلارنى ھۆل قىلىش، كوكۇلىنىڭ ئۈستىگە ھەر بىر قولىدىن ئۈچ بارماقنى قويۇش، قۇلىقىغا مەسھى قىلىش ئۈچۈن ئىككى چوڭ بارمىقىنى ۋە ئىككى كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى باشقا تەككۈزمەسلىك، ئاندىن ئىككى قولىنى تاكى باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش ئۈچۈن گەردەنگىچە ماڭغۇزۇش ۋە ئىككى قولىنى گەردەنگىچە ماڭغۇزغان ۋاقتىدا ئىككى ئالقاننى باشنىڭ ئىككى تەرىپىگە تەككۈزۈش لازىمدۇر.

11. باشقا مەسھە قىلىپ بولغاندىن كېيىن قولىنى باشقا يېڭى سۇ بىلەن ھۆل قىلماستىن

ئىككى قۇلاقنى مەسھ قىلماق.

12.تاھارەتنى ئايەتتە بايان قىلىنغان تەرتىپ بىلەن ئېلىش شۇنىڭدەك يەنە ئېغىزنى چايقاش بىلەن بۇرنىغا سۇ ئېلىشنىڭ ئارىلىقىدىكى ۋە بۇرنىغا سۇ ئېلىش بىلەن يۈزنى يۇيۇشنىڭ ئارىلىقىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش.

633/333 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: كَانَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يُحِبُّ التَّيَامُنَ مَا اسْتَطَاعَ فِي شأنه كله: فِي طُهُورِهِ، وَتَرَجُّلِهِ، وتنعله* البخاري (426)، مسلم (268)، أبو داود (4140)، الترمذي (608) النسائي112

13.تاھارەت ئالغاندا ئەزالارنى يۇيۇشنى ئوڭدىن باشلاش.

633/333 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاھارەت ئېلىش، ئايىغىنى كىيىش ۋە چېچىنى تاراشتا مۇمكىنقەدەر ئوڭدىن باشلايتتى. (نەسائى: 112)

14. يۇيۇلغان ئەزالارنى سىلاش. چۈنكى سىلاش پەرزنىڭ تولۇقلىمىسىدۇر.

15.تاھارەتنى ئارقىمۇ ـ ئارقا ئېلىش. تاھارەتنى ئارقىمۇ ـ ئارقا ئېلىش دېگەن، ئۆزرىسىز ھالەتتە بىر ئەزانى يۇغاندىن كېيىن ئارىلىقتا ھېچقانداق ۋاقىت ئۆتكۈزىۋاتماستىن ئۇ ئەزا قۇرۇپ بولغىچە يەنە بىر ئەزانى يۇيۇشقا ئۆتۈشتۇر.

## تاھارەتنىڭ مۇستەھەبلىرى

1.باشقا مەسھى قىلىپ بولغاندىن كېيىن گەدەنگە مەسھى قىلىش.

2.تاھارەتنى قىبلە تەرەپكە قاراپ ئىلىش.

3.تاھارەتنى پاك ئورۇندا ئولتۇرۇپ ئىلىش.

4.نامازنىڭ ۋاقتى كىرىشتىن ئىلگىرى تاھارەت ئىلىپ نامازغا تەييارلىنىش.

5.ئەزالارنى يۇيۇش ۋە مەسھى قىلىشقا ئوخشاش تاھارەتنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقا بىر ئادەمدىن ياردەم سورىماستىن ئۆزى قىلىش.

6.ئىغىزغا ۋە بۇرنىغا سۇنى ئوڭ قولى بىلەن ئىلىش. مىشقىرىش ۋە پۇتلىرىنى سىلاشنى سول قولى بىلەن قىلىش. روزىدار بولمىسا، ئېغىز-بۇرنىغا سۇنى قاتتىق-قاتتىق ئېلىش.

7.تاھارەت، بىر ئىبادەتنى قىلىشنىڭ باشلىنىشى بولغاچقا تاھارەتنىڭ دۇنيانىڭ كىرلىرىدىن يىراق بولۇشى ئۈچۈن تاھارەت ئېلىۋاتقان چاغدا دۇنيا ئىشلىرىغا ئائىت سۆزلەرنى قىلماسلىق.

8.سۇنى ئىشلىتىشتە ئىسراپمۇ قىلماسلىق، بەك بېخىللىقمۇ قىلماسلىق.

9.ئۆرە تۇرۇپ ۋە قىبلە تەرەپكە قاراپ تاھارەتتىن ئاشقان سۇيىدىن ئىچىش.

10. تاھارەتنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن شېرىكى يوق بىر ئاللاھدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى، دەپ گۇۋاھلىق بېرىش ۋە ئى ئاللاھ! مېنى تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ ۋە پاكلانغۇچىلارنىڭ قاتارىدىن قىلغىن دېيىش لازىمدۇر.

11.تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش.

12.قول ۋە پۇتلىرىنى يۇغاندا، چەك توختۇتۇلۇپ بېرىلگەن يەرلىرى بولغان جەينەكتىن

ۋە  هوشۇقتىن ئاشۇرۇپ يۇيۇش.

## تاھارەتنىڭ مەكرۇھلىرى

1. سۇ بىلەن يۇزنگە ئۇرۇش.

2. ئادەم ناھايىتى جىق ياكى ئىقىپ تۇرغان سۇدا تاھارەت ئالغان بولسىمۇ، سۇنى ھاجەتتىن تاشقىرى ئىشلىتىپ ئىسراپ قىلىش.

3. يېڭى سۇ بىلەن باشقا يەنە بىر قېتىم مەسھى قىلىش.

4. ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش سۈننەت دەپ قاراپ ئەزالارنى ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش.

## تاھارەتنى بۇزىدىغان ۋە بۇزمايدىغان ئىشلار

1. مەيلى چىققان نەرسە كىچىك تەرەت، چوڭ تەرەت ۋە يەلگە ئوخشاش ئادەتتە چىقىدىغان نەرسىلەر بولسۇن ياكى قۇرۇت ۋە تاشقا ئوخشاش ئادەتتە چىقمايدىغان نەرسىلەر بولسۇن ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىدىن بىرەر مۇمكىن نەرسىنىڭ چىقىشىدۇر.

1) ئەر ياكى ئايالنىڭ كىچىك تەرەت يولىدىن يەل چىقسا، بۇ يەل تاھارەتنى سۇندۇرمايدۇ. چۈنكى، ئۇ يەل پاسكىنا نەرسىلەرنىڭ ئورنىدىن قوزغالمىغاندۇر.

2) ئارقا تەرەت يولىغا گىرادۇس تەكشۇرگۈچنى تىقىپ ئالغان، ئۇنىڭغا چوڭ تەرەتتىن ياكى كىچىك تەرەتتىن بىر نەرسە ئىلىنىپ چىققان بولسا، تاھارەت بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

3)ئەگەر بىرى، ئارقا تەرەت يولىغا دورا ئىقتقان، ئاندىن ئۇ دورا ئۇ يەردىن ئىقىپ چىققان بولسا تاھارىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەر كىشى ئالدى تەرەت يولىغا دورا تېمىتقان، ئاندىن ئۇ دورا ئۇ يەردىن قايتىپ چىققان بولسا، بۇنىڭ بىلەن تاھارەت سۇنۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، ئالدى تەرەت يولى پاسكىنا نەرسىلەر تۇرىدىغان بىر ئورۇن ئەمەستۇر.

5) ئايال كىشى ئالدى تەرەت يولىغا پاختا قويغان، ئالدى تەرەت يولىدىن چىققان ھۆللۈك پاختىنىڭ يۈزىنى ھۆل قىلغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئالدى تەرەت يولىدىن چىققان ھۆللۈك پاختىنىڭ تەرەت يولىغا تىگىپ تۇرغان تەرىپىنى ھۆل قىلغان ۋە ئۇ ھۆللۈك، ئۇ تەرەپتىن پاختىنىڭ يۈزىگە ئۆتمىگەن بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى تاكى ئۇ يەرگە قويغان پاختىنى ئىلىۋاتقانغا قەدەر بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

6) ئاياللارنىڭ ئالدى تەرەت يولىدىن چىقىدىغان بولۇپمۇ تۇغۇتى يېقىنلىشىپ قالغاندا چىقىدىغان شىرلىك سۇيۇقلۇقنىڭ چىقىشى بىلەن تاھارەت بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

2. قان، يىرىڭ ۋە قۇسۇققا ئوخشاش پاسكىنا نەرسىلەرنىڭ ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىدىن باشقا بىر يەردىن چىقىشى.

691/367 ـ وله: أن ابْنَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– كَانَ إِذَا رَعَفَ انْصَرَفَ فَتَوَضَّأَ ثُمَّ رَجَعَ فَبَنَى وَلَمْ يَتَكَلَّمْ* رواه مالك79

691/367 ـ نافىئنىڭ رىۋايەت قىلىشچە، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بۇرنى قاناپ كېتىپ قالسا، چىقىپ قايتىدىن تاھارەت ئىلىپ، گەپ قىلماستىن قايتىپ

كېلىپ، نامازنى كەلگەن يېرىدىن داۋاملاشتۇراتتى. (مالىك: 79)

3. بىر كىشى ساغرىسىنى يەرگە بېسىپ ئەمەس سۈزۈلۈپراق يېتىپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتىنىڭ ھۆكمەن بۇزۇلۇپ كەتكەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ.

1) تاھارىتى بار بىر ئادەم يېنىچە ياكى تىزىنىڭ بىرىگە يۆلىنىپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

2) ئەگەر ئۇ ئادەم ساغرىسىنى يەرگە بېسىپ ئولتۇرغان ھالەتتە ئۇخلىغان بولسا، مەيلى ئۇ بىرەر نەرسىگە يۆلىنىپ ئۇخلىغان بولسۇن ياكى ئۇخلىمىغان بولسۇن ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

3) بىر ئادەم ئۆرە تۇرغان ياكى رۇكۇ قىلغان ياكى سەجدە قىلغان ھالىتىدە تۇرۇپ ئۇخلىغانغا ئوخشاش ئۆزىنى قويۇپ بەرمىگەن ھالدا تۇرۇپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇ ئادەم مەيلى نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ شۇنداق ئۇخلىسۇن ياكى نامازنىڭ سىرتىدا تۇرۇپ شۇنداق ئۇخلىسۇن تاھارىتى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

4. بالاغەتكە يەتكەن بىر ئادەمنىڭ مەيلى ئۇ ئۆزىنىڭ نامازدا ئىكەنلىكى ئېسىدە بار تۇرۇپ قەستەن كۈلگەن بولسۇن ياكى ئۆزىنىڭ نامازدا ئىكەنلىكى ئېسىدە يوق تۇرۇپ كۈلگەن بولسۇن رۇكۇ ۋە سەجدىلىك بىر نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ ئاۋازلىق كۈلىشى تاھارەتنى ۋە ھەم نامازنى بۇزىدۇ.

5. ھۇشىدىن كېتىش يەنى ساراڭ بولۇپ قېلىش، مەست بولۇش ۋە زەھەرلىنىش چېكىملىككە ئوخشاش تاھارەتنى سۇندۇرىدىغان بىرەر سەۋەب بىلەن ھۇشىدىن كېتىش تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ.

6. شەھۋەت بىلەن قەستەن ئاياللارغا قول تەككۈزۈش تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ.

7. قەستەن يالىڭاچ ۋە ئارىدا ھېچقانداق بىر كىيىم بولماستىن ئۆزىنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ جىنسى ئەزاسىنى تۇتۇش.

## ئۆزرىسى بار ئادەمنىڭ تاھارىتى توغرىسىدا

ئۆزرىسى بار كىشى بولسا، سىيدۈك ئېقىش كېسىلىگە ياكى ئىچى سۈرۈلۈش كېسىلىگە ياكى يەل كېلىدىغان كېسەلگە گىرىپتار بولغان ياكى كۆز ئاغرىقى كېسىلىگە گىرىپتار بولۇپ ئۇنىڭدىن يېرىڭ ئېقىپ تۇرىدىغان ياكى قۇلىقىدىن ياكى ئەمچىكىدىن، ياكى كىندىكىدىن بىر نەرسە ئاققانغا ئوخشاش تىنىدىن داۋاملىق تاھارەتنى بۇزۇدىغان بىر نەرسە چىقىپ تۇرىدىغان بىر كېسەلگە گىرىپتار بولغان ئادەمدۇر.

ئىسلام دىنى شەرىئەت ۋە ئاسانلىق ئېلىپ كېلىدىغان دىن بولغانلىقى ئۈچۈن ئۆزرىسى بار كىشىلەرگە ھەر بىر نامازغا ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەن چاغدا تاھارەت ئېلىپ تاكى ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى چىقىپ كىتىپ بولغىچە ئۇ ئادەمدىن چىقىدىغان نەرسە چىقىپ تۇرسىمۇ ئۇ نامازنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۆزى خالىغان نەپلە نامازلارنى ئوقۇشقا رۇخسەت قىلدى.

885/463 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: إِنَّ أُمَّ حَبِيبَةَ بِنْتَ جَحْشٍ الَّتِي كَانَتْ تَحْتَ عَبْدِ الرَّحْمَنِ بْنِ عَوْفٍ شَكَتْ إِلَى رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ الدَّمَ، فَقَالَ لَهَا: ((امْكُثِي قَدْرَ مَا

كَانَتْ تَحْبِسُكِ حَيْضَتُكِ، ثُمَّ اغْتَسِلِي فَكَانَتْ تَغْتَسِلُ عِنْدَ كُلِّ صَلَاةٍ))* وفي أخرى: ((ثُمَّ اغْتَسِلِي وَصَلِّي))*رواه مسلم (334)

885/463 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئايالى ئۇممۇ ھەبىبە بىنتى جەھش قان توختىماسلىق كېسىلى ھەققىدە شىكايەت قىلىپ كەلگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: نورمال ھەيز كۆرىدىغان كۈنلىرىڭنىڭ مۇددىتىچە كۈتۈپ تۇرغىن، ئاندىن كېيىن يۇيۇنغىن دېدى. ئەمما ئۇ ئايال ھەر ۋاخ ناماز ئۈچۈن يۇيۇناتتى. يەنە بىر رىۋايەتتە: يۇيۇنغىن ۋە ناماز ئوقۇغىن دېيىلگەن (مۇسلىم: 334)

888/464 ـ وفي أخرى، قال لفاطمة بنت أبي حبيش: ((اغتسلي، ثم توضئي لكل صلاة وصلي))*

888/464 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە رەسۇلۇللاھ پاتىمە بىنتى ئەبۇ ھۇبەيشكە: يۇيۇنغىن، ئاندىن كېيىن ھەر نامازغا يېڭىدىن تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇغىن دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد: 298)

# تۆتىنچى باپ. يۇيۇنۇش يەنى غۇسلى قىلىش توغرىسىدا

## غۇسلىنىڭ مەنىسى ۋە ھۆكمى

غۇسلى قىلىش يۇيۇنۇش دېگەنلىك بولۇپ ، يۇيۇنۇش- تەنىنىڭ سۇنى يەتكۈزۈش مۇمكىن بولغان يەرلىرىگە سۇنى تولۇق يەتكۈزۈشنى كۆرسىتىدۇ. يۇيۇنۇش ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىرى پەرز بولغان يۇيۇنۇش، يەنە بىرى سۈننەت بولغان يۇيۇنۇش. ئىككى ھالەتتە يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ.

بىرىنچى ھالەت بولسا، جۇنۇپلۇق ھالىتىدۇر. ئىنسان ئىككى سەۋەب بىلەن جۇنۇپ بولىدۇ.

بىرىنچى سەۋەپ تۇتقانغا، قارىغانغا، ۋە قۇچاقلاشقانغا، ئېھتىلام بولغانغا ئوخشاش بىرەر سەۋەب بىلەن مەنىينىڭ ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىكى ئورنىدىن ئايرىلىپ ئەر كىشىدىن ياكى ئايال كىشىدىن شەھۋەت بىلەن چىقىشىدۇر.

ئىككىنچى ھالەت بولسا، ئايال كىشىنىڭ ھەيز ياكى نىفاستىن پاكلانغان ھالىتىدۇر. بۇ ھالەتتىمۇ ئايال كىشىگە يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ.

845/441 ـ عائشة- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا-: أَنَّ امْرَأَةً من الأنصار سَأَلَتِ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَنْ غُسْلِهَا مِنَ الحِيضِ فَأَمَرَهَا كَيْفَ تَغْتَسِلُ ثم قَالَ: ((خُذِي (فِرصة) مِنْ مِسْكٍ فَتَتطَهَّرِي بِهَا)). قَالَتْ: كَيْفَ أَتَطَهَّرُ بها؟ قَالَ ((تَطَهَّرِي بِهَا)) قَالَتْ: كَيْفَ، قَالَ: ((سُبْحَانَ الله! تَطَهَّرِي بها)) فَاجْتَبَذْتُهَا إِلَيَّ، فَقُلْتُ: تَتَبَّعِي بِهَا أَثَرَ الدَّمِ* رواه البخاري (314) مسلم (332)

845/441 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىر ئايال رەسۇلۇللاھتىن ھەيزدىن قانداق غۇسلى قىلىش توغرىسىدا سورىدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ ئايالغا غۇسلى قىلىشنى ئۆگىتىپ: (مۇمكىن بولسا) ئىپار سۈرۈلگەن بىر پارچە لاتا بىلەن تازىلانغىن!

دېدى. ئۇ ئايال: ئۇنىڭ بىلەن قانداق تازىلىنىمەن ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭ بىلەن تازىلانغىن، دېدى. ئۇ ئايال قانداق؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سۇبھانالللاھ! تازىلانغىن، دېدى. مەن ئۇ ئايالنى يېنىمغا تارتىپ: ئۇنىڭ بىلەن قاننىڭ ئورنىنى (يەنى ئەۋرىتىڭنى) سۈرتكىن، دېدىم. (بۇخارى: 314)

848/444 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: قَالَتْ أَسْمَاءُ بنت شكل: كَيْفَ تَغْتَسِلُ إِحْدَانَا إِذَا طَهُرَتْ مِنَ الْمَحِيضِ؟ قَالَ: ((تَأْخُذُ سِدْرَهَا وَمَاءَهَا، فَتَوَضَّأُ؟ ثُمَّ تَغْسِلُ رَأْسَهَا وَتَدْلُكُهُ حَتَّى يَبْلُغَ الْمَاءُ أُصُولَ شَعْرِهَا، ثُمَّ تُفِيضُ عَلَى جَسَدِهَا، ثُمَّ تَأْخُذُ فِرْصَتَهَا فَتَطَّهَّرُ)) بِهَا بنحوه* أبو داود (314)

848/444 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: ئەسما پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كىرىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ھەيزدىن پاك بولغاندا، قانداق غۇسلى قىلىمىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سۇ ۋە سىدر ھازىرلاپ، ئالدى بىلەن تاھارەت ئالىدۇ، ئاندىن كېيىن، بېشىنى يۇيىدۇ. چېچىنىڭ تېگىگە سۇ ئۆتكەنگە قەدەر ئوبدان ئۇۋىلايدۇ. ئاندىن پۈتۈن بەدىنىگە سۇ قۇيىدۇ. ئاندىن لاتىسىنى ئېلىپ تازىلىنىدۇ (يەنى لاتا بىلەن ئەۋرىتىنى سۈرتۈپ تازىلايدۇ)، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 314)

## يۇيۇنۇشنى پەرز قىلىدىغان ئىشلار

تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا غۇسلى پەرز بولىدۇ:

1ـ ئويلاش ئارقىلىق بولسىمۇ شەھۋەت بىلەن ئېتىلغان ھالدا مەنى چىقسا.

2ـ ئەر بىلەن ئايالنىڭ خەتنىگاھى ئۇچراشقاندا، ئىككى خەتنىگاھ ئۇچراشسا ئىككىسىنىڭ ھېچقايسىسىدىن مەنى چىقمىسىمۇ غۇسلى پەرز بولىدۇ.

3ـ ئەر ـ ئاياللار ئىھتىلام بولغاندا. ئىھتىلام بولغۇچى ئويغانغان ۋاقتىدا كىيىمىدە ياكى كۆرپىسىدە ھېچقانداق بىر ئەسەر كۆرمىسە ئۇ كىشىگە غۇسلى پەرز بولمايدۇ. شۇنىڭدەك، ئاياللارمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش ئىھتىلام بولىدۇ. ئەگەر بىر ئايال ئويغانغاندا مەنى كۆرسە غۇسلى پەرز بولىدۇ. كۆرمىسە پەرز بولمايدۇ. چۈنكى ھەدىستە دېيىلگەندەك، سۇ (يەنى مەنى) سۇنى لازىم قىلىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە ئەگەر بىر كىشى چۈشىدە ھېچ نەرسە كۆرمىسىمۇ ئويغانغان ۋاقتىدا مەنى ئىزى كۆرگەن بولسا غۇسلى قىلىشى پەرز بولىدۇ.

4ـ ئايال كىشى ھەيزدىن پاك بولغاندا غۇسلى قىلىش پەرز بولىدۇ.

5ـ يەڭگىگەن (تۇغۇت ھالىتى) ئاياللار تۇغۇتتىن قىرىق كۈن ئۆتكەندە غۇسلى قىلىشى پەرز بولۇپ، ئەگەر ئۇنىڭ قېنى قىرىق كۈن توشماستىن توختىغان بولسا، بۇ تەقدىردە يۇيۇنۇپ پاكلىنىدۇ ۋە قىرىق كۈننىڭ توشۇشىنى كۈتمەيدۇ.

6ـ ئەگەر بىر كىشى يېڭىدىن ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولسا، ئۇ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئىزھار قىلىپ بولغاندىن كېيىن غۇسلى قىلىشقا بۇيرۇلىدۇ.

## سۈننەت بولغان يۇيۇنۇش

1)جۈمە نامىزى ئۈچۈن يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر. بۇنىڭ دەلىل پاكىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسى.

1840/1059 – سَلْمَانُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((لَا يَغْتَسِلُ رَجُلٌ يَوْمَ الجُمُعَةِ، وَيَتَطَهَّرُ مَا اسْتَطَاعَ مِنْ الطُّهْورِ، وَيَدَّهِنُ مِنْ دُهْنِهِ وْيَمَسُّ مِنْ طِيبِ بَيْتِهِ، ثُمَّ يَخْرُجُ فَلَا يُفَرِّقُ بَيْنَ اثْنَيْنِ، ثُمَّ يُصَلِّي مَا كُتِبَ الله لَهُ ثُمَّ يُنْصِتُ إِذَا تَكَلَّمَ الْإِمَامُ، إِلَّا غُفِرَ لَهُ مَا بَيْنَهُ وَبَيْنَ الجُمُعَةِ الْأُخْرَى))* البخاري (883)، النسائي 104/3

1840/1059 ـ سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى جۈمە كۈنى غۇسلى قىلىپ، ئىمكانىنىڭ بېرىچە پاكىزلىنىپ، چاچ ـ ساقال ۋە بەدەنلىرىنى مايلاپ، ئۆيدىكى خۇشپۇراقلىق بۇيۇملارنى ئىشلىتىپ، ئاندىن مەسجىدكە كەلسە ۋە ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئاتلاپ ئۆتمەستىن، قانچىلىك ناماز ئوقۇغۇسى كەلسە ئوقۇپ بولۇپ، ئىمامنىڭ خۇتبىسىگە شۈك ئولتۇرۇپ قۇلاق سالسا، ئۇ ئادەمنىڭ شۇ جۈمەدىن يەنە بىر جۈمە كۈنىگىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (بۇخارى: 883)

1841/1060 – أَوْسُ بْنُ أَوْسٍ الثَّقَفِيُّ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ غَسَّلَ أوَ اغْتَسَلَ وبَكَّرَ وَابْتَكَرَ وَمَشَى وَلَمْ يَرْكَبْ وَدَنَا مِنَ الْإِمَامِ ولم يَلْغُ وَاسْتَمَعَ، كَانَ لَهُ بِكُلِّ خُطْوَةٍ أجرُ عَمَلِ سَنَةٍ صِيَامِهَا وَقِيَامِهَا))* أبو داود (345)، الترمذي (496)، النسائي 3/ 97

1841/1060 ـ ئەۋس ئىبنى ئەۋس سەقەفى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: كىمكى جۈمە كۈنى غۇسلى تاھارەت ئېلىپ، جۈمە نامىزى ئۈچۈن ئۆيدىن بالدۇر چىقسا ۋە پىيادە مېڭىپ، مەسجىدكە بىرىنچى بولۇپ كەلسە، ئاندىن ئىمامغا يېقىن ئولتۇرۇپ، ھېچبىر نەرسە ئوينىماي، خۇتبىنى تىڭشىسا، ئۇنىڭ ھەر بىر قەدىمى ئۈچۈن بىر يىل كۈندۈزى روزا تۇتۇپ، كېچىسى ناماز ئوقۇغاننىڭ ئەجرى بېرىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 345)

2)ئىككى ھېيت نامىزى ئۈچۈنمۇ يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر.

3) ئېھرام باغلاش ئۈچۈنمۇ يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر.

## يۇيۇنۇشنىڭ پەرزلىرى

1ـ2. ئېغىزىغا ۋە بۇرنىغا سۇ ئېلىش چۈنكى، ئېغىز ۋە بۇرۇن قاتارلىقلارمۇ تەننىڭ ئىچىدىكى بىر ئەزادۇر.

3. تەننىڭ سۇ يەتكۈزۈش قىيىن بولغان يەرلىرىدىن باشقا ھەممە يەرلىرىنى ئۇ يەرلەرگە سۇنى ئېقىتىپ يۇيۇش.

## يۇيۇنۇشنىڭ سۈننەتلىرى

1. ئۇياتلىق يەرلىرىنى ئېچىشتىن ئىلگىرى«بىسمىللاھىرراھمانىر رەھىيم» دېيىش.

2. يۇيۇنۇشنىڭ ساۋاب بېرىلىدىغان بىر ئىبادەت شەكلىگە كىرىشى ئۈچۈن نىيەت قىلىدۇ. نىيەت بولسا، يۇيۇنۇشنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ بىر شەرتى ئەمەستۇر.

3. قاچىدىكى سۇغا قولنى تىقىش ئۈچۈن قولنى يۇيۇش. يەنى بۇرۇنقى زاماندا ھازىرقىدەك يۇيۇنۇش ئۈچۈن مۇنچا ياكى باشقا يۇيۇنۇش سايمانلىرى بولمىغانلىقتىن ، سۇنى قاچىدىن قول

بىلەن ئېلىپ يۇيۇنۇشقا توغرا كېلەتتى.

4. ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىنى تازىلاپ يۇيۇش.

5. نامازغا ئالغاندەك كىچىك تاھارەت ئىلىش.

6. بەدىنىگە ئۈچ قېتىمدىن سۇ قۇيۇپ يۇيۇش.

779/406 ـ عائشة- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا- أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذَا اغْتَسَلَ مِنَ الْجَنَابَةِ يَبْدَأُ فَيَغْسِلُ يَدَيْهِ، ثُمَّ يُفْرِغُ بِيَمِينِهِ عَلَى شِمَالِهِ فَيَغْسِلُ فَرْجَهُ، ثُمَّ يَتَوَضَّأُ وُضُوءَهُ، لِلصَّلَاةِ ثُمَّ يَأْخُذُ الْمَاءَ فَيُدْخِلُ أَصَابِعَهُ فِي أُصُولِ الشَّعْرِ، حَتَّى إِذَا رَأَى أنه قَدِ اسْتَبْرَأَ حَفَنَ عَلَى رَأْسِهِ ثَلَاثَ حفنَاتٍ ثُمَّ أَفَاضَ عَلَى سَائِرِ جَسَدِهِ ثُمَّ غَسَلَ رِجْلَيْهِ* رواه البخاري (248)، مسلم (316)

779/406 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جۇنۇبەتتىن غۇسلى قىلسا، ئەۋەل ئىككى قولىنى يۇياتتى، ئاندىن ئوڭ قولى بىلەن سول قولىغا سۇ قويۇپ، ئەۋرىتىنى يۇياتتى. ئاندىن نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، سۇنى ئېلىپ قولىنى چاچلىرىنىڭ تېگىگە قەدەر يەتكۈزەتتى، پاكىز يۇيۇلغىنىغا قانائەت ھاسىل قىلغاندىن كېيىن، بېشىغا ئۈچ ئوچۇم سۇ تۆكەتتى. ئاندىن باشقا ئەزالىرىنى يۇيۇپ، ئاخىرىدا پۇتىنى چايقايتتى. (مۇسلىم: 316)

778/405 ـ ثَوْبَانَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: اسْتَفْتَى النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَنْ الغسل من الجنابة فَقَالَ: ((أَمَّا الرَّجُلُ فَلْيَنْشُرْ رَأْسَهُ فَلْيَغْسِلْهُ حَتَّى يَبْلُغَ أُصُولَ الشَّعْرِ، وَأَمَّا الْمَرْأَةُ فَلَا عَلَيْهَا أَنْ لَا تَنْقُضَهُ لِتَغْرِفَ عَلَى رَأْسِهَا ثَلَاثَ غَرَفَاتٍ بِكَفَّيْهَا))* رواه أبو داود (255)

778/405 ـ سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: كىشىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بۇ ھەقتە پەتىۋا سورىۋىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەر كىشى چاچلىرىنى چۇۋۇپ، تېگىگە قەدەر سۇ يەتكۈزسۇن، ئاياللار چاچلىرىنى چۇۋۇمىسىمۇ، بېشىغا ئۈچ قېتىم سۇ تۆكسە، شۇ كۇپايە قىلىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەبۇ داۋۇد: 255)

7. يۇيۇنغاندا كىشىلەرنىڭ كۆرۈپ قىلىشىدىن ئۆزىنى توسۇپ تۇرىدىغان بىر يەردە يۇيۇنۇش لازىم.

## غۇسلىنىڭ قانداق ئادا قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

جۇنۇبەتتىن پاك بولۇش نىيىتى بىلەن سۇنى ھازىرلاپ مۇنچىغا كىرىپ بولغاندىن كېيىن تۆۋەندىكىلەرنى قىلىشىڭىز سۈننەت:

1) قولنى ئۈچ قېتىم يۇيۇش.

2) ئەۋرەت جايىنى سۇ بىلەن ئۈچ قېتىم يۇيۇش.

3) نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئېلىش، لېكىن بۇ تاھارەتتە پۇتىڭىزنى غۇسلىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن يۇيىسىز (ئەمما تاھارەت ئالغاندا يۇيۇلۇشمۇ جائىز).

4) چاچلىرىڭىزنى بارماقلىرىڭىز بىلەن ئارىلاپ بولغاندىن كېيىن بېشىڭىزغا ئۈچ ئوچۇم مىقدارىدا سۇ تۆكىسىز.

5) سۇ قۇيۇپ بەدىنىڭىزنىڭ قالغان قىسمىغا سۇ تۆكىشىڭىز ۋە بەدىنىڭىزدە سۇ تەگمىگەن يەر قالماسلىقى كېرەك.

6) بەدىنىڭىزنىڭ ھەممە يېرىنى ئۆۋلاپ چىقىشىڭىز مۇستەھەبتۇر.

7) غۇسلى قىلىش يەنە ، ئىغىز ـ بۇرۇننى چايقاش ئارقىلىق تاھارەت ئالغاندىن كېيىن دېڭىزغا ياكى ئۆستەڭگە ۋە ياكى مۇتلەق ھالەتتە سۇغا چۆمۈلۈش بىلەنمۇ ئادا بولىدۇ.

8) غۇسلى قىلىش، خەلق مۇنچىلىرىدىمۇ ئادا بولىدۇ. بەدىنىڭىزنىڭ ھەممىسىگە تولۇق سۇ تۆكۈپ بولغاندىن كېيىن ئاخىرىدا پۇتىڭىزنى يۇيۇپ، ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتقان ھالدا بەدىنىڭىزنى قۇرۇتۇشقا كىرىشىسىز.

9) غۇسلىدىن كېيىن شۇ دۇئانى ئوقۇشىڭىز سۈننەتتۇر. (ئى ئاللاھ مېنى تەۋبىسى قوبۇل بولغانلاردىن ۋە پاك بولغانلاردىن قىلغىن).

### غۇسلى قىلىشتا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1ـ غۇسلى قىلغۇچى بىر نەرسە بىلەن ئەۋرەتلىرىنى يېپىشى لازىم. لېكىن خىلۋەت بىر جايدا ياكى ئەۋرەتنى ياپالايدىغان بىر سۇغا چۆمۈلۈش ئارقىلىق غۇسلى قىلغان كىشى ئالاھىدە بىر نەرسە بىلەن ئەۋرىتىنى ياپمىسىمۇ بولىدۇ.

2ـ غۇسلى قىلغۇچىنىڭ ۋە تاھارەت ئالغۇچىنىڭ بىر ئۆستەڭدە بولغان تەقدىردىمۇ سۇنى ئىسراپ قىلماسلىقى كېرەك. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ ئىسراپخورلۇققا كۆنۈپ قالماسلىقى ۋە بۇنىڭ نەتىجىسىدە شەيتانغا ئىتائەت قىلىپ ئۆزىنىڭ شەرئىتى ئارقىلىق ھەر ئىشتا ئىقتىسادچان بولۇشقا بۇيرىغان رەھمان تائالانىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلماسلىقى ئۈچۈن شەرئەت بۇنى چەكلىگەن.

# بەشىنچى باپ. ھەيز ۋە نىفاس ھۆكۈملىرى

## ھەيز دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى ۋە شەرتلىرى

ھەيز دېگەن سۆز، مەنا جەھەتتىن بىر نەرسىنىڭ ئاققانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

ھەيز دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن يېشى توققۇز ۋە ئۇنىڭدىن يۇقىرى، تېخى ئەللىك بەش ياشقا كىرمىگەن، بىرەر كېسەل سەۋەبى بىلەن ۋە قورساق كۆتۈرمىگەن ئايال جىنسىنىڭ بالا ياتقۇسىدىن كەلگەن بىر قاننى بىلدۈرىدۇ.

بىر ئايالدىن كەلگەن قاننىڭ ھەيز ھېساپلىنىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىمدۇر.

1. قاننىڭ، بالا ياتقۇدىن چىقىشى لازىمدۇر.
2. قاننىڭ، بالا تۇغقانلىق سەۋەبى بىلەن كەلگەن قان بولماسلىقى لازىمدۇر.
3. ئايالنىڭ قان كېلىشتىن ئىلگىرى ھۆكمەن بولسىمۇ ، پاكلىق بىر مۇددىتىنىڭ ئۆچىدە ياشىشى لازىمدۇر.
4. قاننىڭ كېلىشى، ئەڭ ئاز دېگەندە ئۈچ كېچە كۈندۈزدىن ئاز بولماسلىقى لازىمدۇر.
5. قاننىڭ كېلىشى، ئايال جىنسىنىڭ توققۇز ياشقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن بولۇشى لازىمدۇر.

### ھەيزنىڭ مۇددىتى ۋە ھەيز قېنىنىڭ رەڭلىرى

بۇ ھەقتە مەزھەپلەر ئارىسىدا ئىختىلاپ بولۇپ ھەنەپىي مەزھەپىدىكىلەر :«ھەيزنىڭ ئەڭ

قىسقا مۇددىتى بولسا، ئۈچ كېچە كۈندۈز، ئۇنىڭ ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولسا، ئون كۈندۇر. ئەڭ قىسقا بولغان ئۈچ كېچە كۈندۈزدىن ئاز ياكى ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولغان ئون كۈندىن ئارتۇق كەلگەن قان ھەيز قېنى ھېساپلانمايدۇ، ئۇ نورمالسىز ھەيز ھېساپلىنىدۇ» دېدى.

ھەيز قېنىنىڭ رەڭلىرى قارا، قېزىل، سېرىق، يېشىل، قارىغا مايىل ۋە تۇپا رەڭلەردىن ئىبارەت ئالتە خىل بولىدۇ. بۇ رەڭگە ئوخشاش رەڭدە كەلگەن قاننىڭ ھەيز قېنى ھېساپلىنىشى ئۈچۈن كەلگەن ئۇ قان نورمالدا ھەيز كۆرىدىغان كۈنلەردە كېلىشى لازىمدۇر.

## ھەيزنىڭ ئاساسلىرى

ھەيزنىڭ ئاساسلىرى قاننىڭ ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىدىن چىقىشىدۇر. يەنى ئۇنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىدىن تاشقىرى جىنسي ئەزاسىغا چىقىشىدۇر.

1) قان چىقىپ ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىنىڭ گىرۋېكىگە كېلىپ تۇرۇپ قېلىپ، ئۇ يەردىن سىرتىغا چىقمىغان بولسا، بۇ قان بىلەن ئىلگىرىدە بايان قىلىنغان شەرتلەر تېپىلغان شەرت ئاستىدا ئۇ ئايال ھەيزدار ھېساپلىنىدۇ.

2) ئۇ قان كەلگەن قىز، تۇنجى قېتىم قان كەلگەن قىز بولسا، ئۇ قىز ئۇ قاننىڭ سەۋەبى بىلەن بالاغەتكە يەتكەن ھېساپلىنىدۇ.

3) بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىغا قاننىڭ كەلگەنلىكىنى سەزگەن، لېكىن ئۇ قان ئۇنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىدىن ئۇنىڭ تاشقىرى جىنسي ئەزاسىغا چىقمىغان بولسا، كۈچلۈك رىۋايەتكە ئاساسەن ئۇ قان ھەيز قېنى ھېساپلانمايدۇ.

4) بىر ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسي ئەزاسىغا قويغان لاتىدا قاننىڭ ئەسىرى كۆرۈلگەن بولسا، ئۇ ھەيز قېنى ھېساپلىنىدۇ.

5)كۆپ ئۇچرايدىغان بىر مەسىلە شۇكى بىر ئايال ئۇخلىغاندا پاك ھالەتتە ئۇخلىغان، ئويغانغاندا ئۆزىدىن قان كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭ ئويغانغان ۋاقتىدىن باشلاپ ھەيز كۆرگەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ.

6) بىر ئايال ئۇخلىغاندا ھەيزدار ھالەتتە ئۇخلىغان، ئويغانغاندا پاك ھالەتتە قوپقان بولسا، ئۇنىڭ ھەيزدىن پاك بولغانلىقىغا ئۇخلاشنى باشلىغان ۋاقتتىن تارتىپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن ئۇنىڭغا ئۇنىڭ ئۇخلىغان چاغلىرىدا ئوقۇماي ۋاقتلىرىنى ئۆتكۈزىۋاتقان ھەممە نامازلىرىنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىمدۇر.

## پاكلىق ھالىتى

پاكلىق ھالىتى بولسا، قاننىڭ كەلمەي ئۈزۈلۈپ قالغان مۇددىتىنى كۆرستىدۇ. پاكلىق ھالىتى ياكى ھەقىقەتەن بولىدۇ ياكى ھۆكمەن بولىدۇ. پاكلىقنىڭ ھەقىقەتەن بولۇشى قاننىڭ پەقەت ئۈزۈلۈپ قېلىشىدۇر. ئەمما ئۇنىڭ ھۆكمەن بولۇشى ھەيز مۇددىتىنىڭ ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولغان ئون كۈن توشقاندىن كېيىن قاننىڭ كەلگەن مەزگىلىدۇر.

## ھەيزگە ئالاقىدار ھۆكۈملەر

ئايال كىشىدىن كېلىدىغان قان ھەيز قېنى، نىفاس ۋە نورمالسىز ھەيز قېنى قاتارلىقلاردىن ئىبارەت ئۈچ قىسىم بولىدۇ. ھەيز بىلەن نىفاسنىڭ ھۆكۈملىرى ئوخشاشتۇر. ئۇلار

تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. ناماز ئوقۇشنىڭ هارامىلىقى. ئايال كىشى هەيز كۆرىۋاتقان ياكى نىفاسلىك ئىچىدە تۇرىۋاتقان چاغدا، ئۇنىڭغا مەيلى پەرز ناماز ، ۋاجىپ ناماز، سۈننەت ناماز ، نەپلە ناماز قاتارلىق هەر قانداق بىر نامازنى ئوقۇش هارامدۇر. يەنە ئۇنىڭغا تىلاۋەت سەجدىسىگە ئوخشاش ۋاجىپ سەجدە بولسۇن ياكى ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن قىلىنىدىغان سەجدىسىگە ئوخشاش ۋاجىپ بولمىغان سەجدە بولسۇن، هەر قانداق بىرەر سەجدىنى قىلىش هارامدۇر. ئۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا بۇيرۇلمايدۇ.

877/459 ـ أُمِّ سَلَمَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: وقالت لها أم بسة: إِنَّ سَمُرَةَ بْنَ جُنْدُبٍ يَأْمُرُ النِّسَاءَ أن يَقْضِينَ صَلَاةَ الْمَحِيضِ، فَقَالَتْ: لَا يَقْضِينَ كَانَتِ الْمَرْأَةُ مِنْ نِسَاءِ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ تَقْعُدُ فِي النِّفَاسِ أَرْبَعِينَ لَيْلَةً لا تصلي، ولا يَأْمُرُهَا النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِقَضَاءِ صَلَاةِ النِّفَاسِ* رواه أبو داود (312)

877/459 ـ مۇسسە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن هەجگە بارغان چاغدا، ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ يېنىغا كىرىپ: ئى مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى! سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب ئادەت كۆرۈپ قالغان ئايالنى ئادەت كۆرۈپ قالغان چاغدىكى نامىزىنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا بۇيرۇيدۇ، دېسەم، ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنها: هەيز كۆرۈپ قالغان ئاياللار ئادەت كۆرۈپ قالغان چاغدىكى نامىزىنىڭ قازاسىنى ئوقۇمايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ بەزى ئاياللىرى نىپاس ۋاقتىدا قىرىق كۈن (ناماز ئوقۇماي) ئولتۇراتتى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنى ئوقۇمىغان نامىزىنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا بۇيرۇمايتتى، ـ دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 312)

882/460 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: أَنَّ أُمَّ حَبِيبَةَ اسْتُحِيضَتْ سَبْعَ سِنِينَ، فَسَأَلَتْ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَأَمَرَهَا أَنْ تَغْتَسِلَ وقَالَ: ((هَذَا عِرْقٌ فَكَانَتْ تَغْتَسِلُ لِكُلِّ صَلَاةٍ))*

882/460 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇممۇ هەبىبە قان توختىماس كېسىلىگە گىرىپتار بولۇپ قېلىپ، رەسۇلۇللاھتىن سورىغاندا، ئۇنى يۇيۇنۇپ ناماز ئوقۇشقا بۇيرىدى ۋە بۇ: تومۇردىن كەلگەن قاندۇر دېدى. ئۇنىڭ كېسىلى يەتتە يىل داۋاملاشقان بولۇپ، هەر ۋاخ ناماز ئۈچۈن بىر قېتىم يۇيۇناتتى. (بۇخارى: 327)

891/466 ـ حَمْنَةَ بِنْتِ جَحْشٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: كُنْتُ أُسْتَحَاضُ حَيْضَةً كَثِيرَةً وشَدِيدَةً، فَأَتَيْتُ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَسْتَفْتِيهِ وَأُخْبِرُهُ، فَوَجَدْتُهُ فِي بَيْتِ أُخْتِي زَيْنَبَ بِنْتِ جَحْشٍ، فَقُلْتُ: يَا رَسُولَ الله! إِنِّي أُسْتَحَاضُ حَيْضَةً كَثِيرَةً شَدِيدَةً فَمَا تَرَى فِيهَا قَدْ مَنَعَتْنِي الصَّلَاةَ وَالصَّوْمَ؟ قَالَ: ((أَنْعَتُ لَكِ الْكُرْسُفَ، فَإِنَّهُ يُذْهِبُ الدَّمَ)) قَالَتْ: هُوَ أَكْثَرُ مِنْ ذَلِكَ. قَالَ ((فَاتَّخِذِي ثَوْبًا)) قَالَتْ: هُوَ أَكْثَرُ مِنْ ذَلِكَ إِنَّمَا أَثُجُّ ثَجًّا. قَالَ: ((سَآمُرُكِ بِأَمْرَيْنِ أَيَّهُمَا فَعَلْتِ أَجْزَأَ عَنْكِ مِنَ الْآخَرِ، وَإِنْ قَوِيتِ عَلَيْهِمَا فَأَنْتِ أَعْلَمُ)) قَالَ لَهَا: ((إِنَّمَا هَذِهِ رَكْضَةٌ مِنْ رَكَضَاتِ الشَّيْطَانِ،

فَتَحَيَّضِي سِتَّةَ أَيَّامٍ أَوْ سَبْعَةَ أَيَّامٍ فِي عِلْمِ الله، ثُمَّ اغْتَسِلِي حَتَّى إِذَا رَأَيْتِ أَنَّكِ قَدْ طَهُرْتِ، وَاسْتَنْقَأْتِ فَصَلِّي ثَلَاثًا وَعِشْرِينَ لَيْلَةً – أَوْ أَرْبَعًا وَعِشْرِينَ لَيْلَةً– وَأَيَّامَهَا وَصُومِي فَإِنَّ ذَلِكَ يَجْزِيكِ، وَكَذَلِكَ فَافْعَلِي فِي كُلِّ شَهْرٍ كَمَا تَحِيضُ النِّسَاءُ، وَكَمَا يَطْهُرْنَ لِمِيقَاتِ حَيْضِهِنَّ وَطُهْرِهِنَّ، وَإِنْ قَوِيتِ عَلَى أَنْ تُؤَخِّرِي الظُّهْرَ وَتُعَجِّلِي الْعَصْرَ وتَغْتَسِلِينَ، وَتَجْمَعِينَ بَيْنَ الصَّلَاتَيْنِ الظُّهْرِ وَالْعَصْرِ، وَتُؤَخِّرِينَ الْمَغْرِبَ وَتُعَجِّلِينَ الْعِشَاءَ، ثُمَّ تَغْتَسِلِينَ وَتَجْمَعِينَ بَيْنَ الصَّلَاتَيْنِ فَافْعَلِي، وَتَغْتَسِلِينَ مَعَ الْفَجْرِ فَافْعَلِي وَصُومِي إِنْ قَدِرْتِ عَلَى ذَلِكَ)) قَالَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((وَهَذَا أَعْجَبُ الْأَمْرَيْنِ إِلَيَّ))* أبو داود (187)، الترمذي (128)، ابن ماجة (627)

891/466 ـ ھەمنە بىنتى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەندىن ھەيزنىڭ قېنى توختىماس بولۇپ قېلىپ، قانداق قىلىش توغرۇلۇق سوراش ئۈچۈن رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا باردىم ۋە قىز قېرىنداشىم زەينەپ بىنتى جەھشنىڭ ئۆيىدە كۆرۈشۈپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن بەك ھەيز كۆرىدىغان ئايالمەن، نامازدىن، روزىدىن قېلىپ قالىمەن، بۇنىڭغا قانداق پەتىۋا بېرىسەن؟ دەپ سورىغان ئىدىم، رەسۇلۇللاھ ماڭا پاختا ئىشلىتىشنى بۇيرىدى ۋە پاختىنىڭ قاننى سۈمۈرىۋالىدىغانلىقىنى ئېيتتى. مەن: قان بەك كۆپ كېلىدۇ، دېسەم: ئۇنداقتا، رەخت پارچىسى ئىشلەتكىن، دېدى. مەن: ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ، بۇلدۇقلاپ چىقىدۇ، دېسەم، رەسۇلۇللاھ: ئۇنداقتا، مەن سېنى ئىككى ئىشقا بۇيرۇيمەن. بۇ ئىككى ئىشنىڭ قايسى بىرىنى قىلساڭ، يەنە بىرىگە كۇپايە قىلىدۇ. قايسىسىنى قىلىشقا كۈچۈڭ يېتىدۇ؟ ئۇنى ئۆزۈڭ بىلىسەن. بۇ ئىشنىڭ ئەسلىدە بۇنداق بولۇپ كېتىشىنىڭ سەۋەبى شەيتانىنىڭ (سېنى بىئارام قىلىش ۋە شەكلەندۈرۈش ئۈچۈن بالىياتقۇڭغا) تەپكەنلىكىدىندۇر. سەن ئۇنىڭدىن ئالتە ياكى يەتتە كۈننى ھەيز مۇددىتى ھېسابلىغىن، ئاندىن كېيىن يۇيۇنغىن، (سېنىڭ كۈنلىرىڭنىڭ ئالتە ياكى يەتتە ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ. ئۆزۈڭنى پاكىز بولدۇم دەپ گۇمان قىلغاندىن كېيىن، يىگىرمە ئۈچ ياكى يىگىرمە تۆت كۈن ناماز ئوقۇغىن، روزىنىمۇ شۇنداق تۇتقىن. ھەر ئايدا شۇنداق قىلساڭ، ئۇ ساڭا يېتەرلىكتۇر. باشقا نورمال ھەيز كۆرىدىغان ئاياللارمۇ شۇنداق قىلىدۇ (يەنى ئاينىڭ مۇئەييەن كۈنلىرىدە ھەيز كۆرىدۇ، قالغان كۈنلىرى پاك بولىدۇ ۋە ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلىدۇ). ئىككىنچىسىگە كەلسەك، ئەگەر قادىر بولالىساڭ، پېشىن نامىزىنى كېچىكتۈرۈپ، ئەسىر نامىزىنى سەل ئالدىغا سۈرۈپ، ئىككى نامازغا بىرلا قېتىم يۇيۇنغىن. شۇنداقلا، ناماز شامنى كېچىكتۈرۈپ، خۇپتەن نامىزىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، بۇ ئىككى نامازغىمۇ بىرلا قېتىم يۇيۇنغىن. بامدات نامىزىنى بىر قېتىم يۇيۇنۇپ ئوقۇغىن، قادىر بولالىساڭ شۇنداق قىلغىن ۋە روزىنىمۇ مۇشۇ ئاساستا تۇتقىن، دېدى ۋە: ماڭا كۆرە ئىككىنچىسى مۇۋاپىقراق، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 187)

894/468 ـ أُمِّ سَلَمَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: أَنَّ امْرَأَةً كَانَتْ تُهَرَاقُ الدماء فِي عَهْدِ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَاسْتَفْتَتْ لَهَا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَقَالَ: ((لِتَنْظُرْ عَدَدَ الْأَيَّامِ واللَّيَالِي الَّتِي كَانَتْ تَحِيضُ فيها مِنَ الشَّهْرِ قَبْلَ أَنْ يُصِيبَهَا الَّذِي أَصَابَهَا، فَلْتَتْرُكِ الصَّلَاةَ قَدْرَ ذَلِكَ مِنَ الشَّهْرِ، فَإِذَا خَلَّفَتْ ذَلِكَ فَلْتَغْتَسِلْ، ثُمَّ (لتستثفر) بثوب ثُمَّ لِتُصَلِّي* أبو داود (274)، النسائي 208، مالك 77/1

894/468 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئىستىھازە (يەنى قان توختىماس كېسىلى) بولۇپ قالغان بىر ئايالنىڭ ئەھۋالى توغرۇلۇق پەتۋا سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق جاۋاب بەردى: ئۇ ئايال ھەر ئايدا بۇ كېسەلگە گىرىپتار بولۇشتىن ئىلگىرىكى ئادىتى بويىچە ھەيز كۆرىدىغان مەلۇم كۈنلىرىدە ناماز ئوقۇمىسۇن، ھەيز مۇددىتىدىكى كۈنلەر ئۆتكەندىن كېيىن يۇيۇنۇپ، ئاندىن لاتا قىستۇرۇپ ناماز ئوقۇسۇن. (نەسائى: 208)

910/476 ـ أُمِّ سَلَمَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا-: كَانَتِ النُّفَسَاءُ عَلَى عَهْدِ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ تَقْعُدُ بَعْدَ نِفَاسِهن أَرْبَعِينَ يَوْمًا، أَوْ أَرْبَعِينَ لَيْلَةً، وَكُنَّا نَطْلِي عَلَى وُجُوهِنَا الْوَرْسَ، تَعْنِي: مِنَ الْكَلَفِ* رواه أبو داود (311)، الترمذي (139) ابن ماجة (648) الدارمي (955)

910/476 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: رەسۇلۇللاھنىڭ زامانىدا تۇغۇتلۇق ئاياللار تۇغۇتتىن كېيىن قىرىق كۈنگىچە ناماز ئوقۇماي ئولتۇراتتى، بىز (تۇغۇتلۇق ياتقان ۋاقتىمىزدا) يۈزىمىزگە داغ چۈشۈشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، يۈزىمىزگە ۋەرەس (قىزىل بوياش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك) سۈرتۈۋالاتتۇق. (ئەبۇ داۋۇد: 311)

2. روزا تۇتۇشنىڭ ھارام بولۇشى. ھەيزدار ئاياللارغا روزا تۇتۇشنىڭ ھارام قىلىنىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارغا قىلغان بىر رەھمىتىدۇر. چۈنكى ھەيز، ئايال كىشىنى ئاجىزلاشتۇرۇۋېتىدۇ. روزا قانىنى ئازلاشتۇرۇۋېتىدۇ. ھەر ئىككى ئىش ئايال كىشىگە بىرلا ۋاقىتتا كەلمىسۇن، دەپ ئاللاھ تائالا ئاياللارغا يەڭگىللىك ئاتا قىلىپ ھەيز ۋە نىفاس ۋاقتىدا روزا تۇتۇشنى ئۇلارغا ھارام قىلدى. ھەيزدار ئايالغا روزا تۇتۇش روزا مەيلى پەرز روزا بولسۇن ياكى نەپلە روزا بولسۇن ھارامدۇر.

3. بىر ئايال روزا تۇتقان ۋە كۈن كىرىپ كېتىشتىن ئازراق بۇرۇن ئۇنىڭدىن قان كەلگەن بولسا، ئۇ كۈننىڭ روزىسى پۇتۇنلەي بۇزۇلۇپ كېتىدۇ ۋە كېيىن ئۇنىڭغا مەيلى ئۇ، پەرز روزا بولسۇن ياكى نەپلە روزا بولسۇن قازاسىنى قىلىش پەرز بولىدۇ.

876/458 ـ وعنها: وقَالَتْ لها معاذة- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: مَا بَالُ الْحَائِضِ تَقْضِي الصَّوْمَ وَلَا تَقْضِي الصَّلَاةَ؟ فَقَالَتْ أَحَرُورِيَّةٌ أَنْتِ؟! قُلْتُ: لَسْتُ بِحَرُورِيَّةٍ، وَلَكِنِّي أَسْأَلُ، قَالَتْ: كَانَ يُصِيبُنَا ذَلِكَ فَنُؤْمَرُ بِقَضَاءِ الصَّوْمِ، وَلَا نُؤْمَرُ بِقَضَاءِ الصَّلَاةِ* رواه البخاري (321)، مسلم (335)

876/458 ـ مۇئازە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن: ھەيز كۆرگەن ئايال نېمە ئۈچۈن روزىسىنىڭ قازاسىنى تۇتىدۇ ـ يۇ، نامازنىڭ قازاسىنى ئوقۇمايدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدىم. ئۇ: سەن ھەرۇرىلىكمۇ؟ دېدى. مەن: ياق، مېنىڭ سورىغۇم كەلدى، دېدىم. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: بىز (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە) ھەيز كۆرۈپ قېلىپ روزا تۇتالمىساق، كېيىن قازاسىنى تۇتۇشقا، ئەمما نامازنىڭ قازاسىنى ئوقۇماسلىققا بۇيرۇلاتتۇق، دېدى. (مۇسلىم: 335)

4. قۇرئان كەرىمنى ئوقۇشنىڭ ھاراملىقى. ھەيزدار ئايال تاكى ھەيزى توختاپ يۇيۇنۇپ پاك بولغىچە ئۇنىڭغا قۇرئاننى ئوقۇش ھەتتا ئاددىيسى بىر ئايەتنىڭ بىر قىسمى بولسىمۇ ئوقۇش ھارامدۇر.

5. تولۇق بىر ئايەت يېزىلغان نەرسىنى تۇتۇشنىڭ هاراملىقى. قۇرئان ئايىتى مەيلى تاختىغا ياكى پۇلغا ياكى تامغا يېزىلغان بولسۇن، هەيزدار ئايالنىڭ تولۇق بىر ئايەت يېزىلغان نەرسىنى تۇتىشى هارامدۇر. ئەگەر ئايەت، قۇرئاندىن باشقا بىرەر نەرسىگە يېزىلغان بولسا، پەقەت ئۇ ئايەتنىلا تۇتۇش هارامدۇر. ئەمما قۇرئاننىڭ مەيلى ئۇنىڭ مۇقاۋىسى بولسۇن ياكى ئۇنىڭ ئايەت يېزىلمىغان ئاق يېرى بولسۇن كىچىككىنە يېرىنى تۇتۇشمۇ هارامدۇر.

6. مەسجىدكە كىرىشنىڭ هاراملىقى. يېرىتقۇچ هايۋانلاردىن، بۇلاڭچىلاردىن، قاتتىق سوغۇق ۋە قاتتىق ئۇسسۇزلۇقتىن قورقانغا ئوخشاش مەسجىدكە كىرىشكە قاتتىق زۆرۈر بولۇپ قالغان هالەتلەردىن باشقا چاغدا، هەيزدار ئايالنىڭ مەسجىدكە كىرىشى ۋە مەسجىدتە تۇرۇپ قالمىسىمۇ بۇ ئىشكتىن كىرىپ ئۇ ئىشكتىن چىقىپ كېتىشى هارامدۇر.

7. كەبىنى تاۋاپ قىلىشنىڭ هاراملىقى. هەيزدار ئايالنىڭ كەبىنى تاۋاپ قىلىشى هارامدۇر ئەگەر ئايال كىشى هەج قىلىدىغان چاغدا هەيز كۆرۈپ قالسا، كەبىنى تاۋاپ قىلىشتىن باشقا هەجنىڭ بارلىق پائالىيەتلىرىنى قىلىدۇ. تاۋاپنى تاكى هەيز توختاپ يۇيۇنۇپ هەيزدىن پاك بولغىچە قىلمايدۇ.

8. جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ هاراملىقى. هەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ۋە كىندىكى بىلەن تىزىنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرگە بىر نەرسە قويۇۋالماي ئۇ يەردىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىسىمۇ باشقا ئىشلار ئارقىلىق هۇزۇرلىنىش هارامدۇر. ئەگەر هەيزدار ئايال ئېرىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش تەلىۋىنى رەت قىلماي ئۇنىڭغا قوشۇلغان بولسا، ئۇمۇ ئەر بىلەن بىللە گۇناهكار بولىدۇ ۋە هەرئىككىسىگە تەۋبە قىلىش ۋە ئىستىغپار ئېيتىش لازىمدۇر. هەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى هالال دەپ قارىغان ئادەمنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى هەققىدە ئىككى خىل كۆز قاراش باردۇر. بىرىنچى كۆز قاراش، كۆپ قىسىم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بولۇپ بۇ قاراش هەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى هالال دەپ قارىغان ئادەم كاپىر هېساپلىنىدۇ. ئىككىنچى خىل كۆز قاراش بويىچە ئالىملار ئارىسىدا بۇ مەسىلىدە ئىختىلاپ بار.

851/446 ـ أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ أَتَى حَائِضًا في فرجها أَوِ امْرَأَةً فِي دُبُرِهَا أَوْ كَاهِنًا فَقَدْ كَفَرَ بِمَا أُنْزِلَ عَلَى مُحَمَّدٍ))* رواه الترمذي (135)

851/446 ـ ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى هەيزدار ئايال بىلەن جىما قىلسا ياكى ئايالىنىڭ ئارقىسىغا كەلسە ۋە ياكى كاهىننىڭ ئالدىغا بارسا، مۇهەممەد (سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم) گە چۈشۈرۈلگەن دىننى ئىنكار قىلغان بولىدۇ. (تىرمىزى: 135)

860/449 ـ ولأبي داود: ((فِي الَّذِي يَأْتِي أهله وَهِيَ حَائِضٌ يَتَصَدَّقُ بِدِينَارٍ أَوْ نِصْفِ دِينَارٍ)) قَالَ: وهذه أصح* رواه أبو داود (264)

860/449 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمادىن قىلىنغان يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئايالى هەيزدار ۋاقتىدا جىما قىلغان كىشى بىر

ياكى يېرىم دىنار سەدىقە قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 264)

861/450 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا– رواية: ((إِذَا أَصَابَهَا فِي أول الدَّمِ فَدِينَارٌ، وَإِذَا أَصَابَهَا فِي انْقِطَاعِ الدَّمِ، فَنِصْفُ دِينَارٍ))* رواه أبو داود (265)

861/450 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: ئەگەر ھەيزنىڭ دەسلىپىدە جىما قىلسا بىر دىنار، ئاخىرىدا قىلغان بولسا، يېرىم دىنار سەدىقە قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 265)

9. قان توختىغاندا يۇيۇنۇشنىڭ پەرز بولىدىغانلىقى. ھەيزدار ئايالنىڭ ھەيزى توختىغاندا يۇيۇنىشى پەرزدۇر. ئەگەر ئۇ ئايال تەيەممۇم قىلىشنى دۇرۇس قىلىدىغان بىرەر سەۋەب بىلەن يۇيۇنۇشقا قادىر بولالمىسا، تەيەممۇم قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئايالدىن تەيەممۇم قىلىشنى دۇرۇس قىلىدىغان سەۋەب كۆتۈرۈلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ. ھەيزدىن يۇيۇنۇش ئۇسۇلى جۇنۇپلۇقتىن يۇيۇنۇش ئۇسۇلىغا ئوخشاشتۇر.

**نىفاس توغرىسىدا**

نىفاسنىڭ مەنا جەھەتتىكى ئۇقۇمى بالا توغۇش دېگەنلىك بولىدۇ. نىفاسنىڭ ئەڭ ئاز مۇددىتىنىڭ قانچە كۈن بولىدىغانلىقىنىڭ بىر مىقدارى يوقتۇر. چۈنكى، بەزى ئاياللار تۇغىدۇيۇ، لېكىن تۇغۇتنىڭ ئارقىسىدىن ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسە چىقمايدۇ. نىفاسنىڭ ئەڭ كۆپ مىقدارى بولسا 40 كۈندۇر.

# ئالتىنچى باپ. ھۆكمى پاكىزلىقنىڭ بايانى

ئىسلام دىنى، پاكىزلىققا ناھايىتى ئەھمىيەت بېرىدىغان، ئاسانچىلىق ئېلىپ كېلىدىغان ۋە يولغا قويغان ھۆكۈملىرى ھەممە يەرگە ئۇيغۇن كېلىدىغان دىن بولۇپ، ھۆكمى پاكىزلىقنىمۇ يولغا قويدى. بۇ، ئىسلام دىنىنىڭ ئىنسانىنىڭ ھەممە ھالەتلىرىدە پاك پاكىز بولىشىغا قاتتىق ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنى كۆرسۈتۈپ بېرىدۇ. ئىنسان، دىلىدا، سىزىملىرىدا ۋە ئادەتلىرىدە، پاكىزلىقنىڭ روھى ۋە بەدەن پاكىزلىققا بولغان ئىنتىلىشىنىڭ داۋام قېلىشى ئۈچۈن، ھەقىقي پاكىزلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كەلگەن ھامان ھۆكمى پاكىزلىققا ئېسىلىشى لازىمدۇر. ئىنسان ھەقىقي پاكىزلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كېلىدىغان ئەھۋاللار بەزىدە ئۇزۇن مۇددەتكىچە داۋام قىلىشىمۇ مۇمكىن. ھۆكمي پاكىزلىق بولسا، تەيەممۇم قىلىش، تېڭىققا مەسھى قىلىش ۋە ئاياقا مەسھى قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

## 1 ـ تەيەممۇم

### تەيەممۇم ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ يولغا قويۇلىشى

جانابى ئاللاھنىڭ ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان بىر ئىشقا تەكلىپ قىلماسلىقى ئىسلامنىڭ قولايلىقلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئىسلامدا نامازنىڭ رۇكنىلىرى ناھايىتى ئەھمىيەتلىكتۇر. بۇ جەھەتتىن ئىسلام دىنى نامازنى تەرك قىلىش ياكى ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بەرمەسلىك ۋە كېچىكتۈرۈش ئۈچۈن ھېچقانداق بىر سەۋەبنى قوبۇل قىلمايدۇ.

تاھارەت ئاساسلىق بىر شەرت بولۇپ، سۇ بولسا ھەقىقي پاكىزلىغۇچى بىر ۋاستىدۇر. ئەگەر

سىز ئۆز مەھەللىڭىزدە ياكى سەپەردە بولۇپ، سۇ تاپالمىسىڭىز، ياكى سىزنىڭ سۇيىڭىز بار لېكىن سىز كېسەل ۋە سۇ بىلەن تاھارەت ئالسىڭىز سۇ سىزگە زىيان قىلسا (زىيان قىلىش ئېھتىمالى كەسكىن ۋە كۆپرەك بولۇش شەرتى بىلەن) ياكى سىز كېسەل ئەمەس، ئەمما جۇنۇب بولۇپ قالسىڭىز لېكىن ئەگەر سۇ بىلەن غۇسلى قىلغىنىڭىزدا بەك قاتتىق سوغۇق بولغانلىقتىن كېسەل بولۇپ قېلىشتىن ياكى جاپا مۇشەققەتكە دۇچار بولۇپ قېلىشتىن قورقسىڭىز، بۇنداق ئەھۋاللاردا جانابى ئاللاھ سۇنىڭ ئورنىغا پاك تۇپراق بىلەن تەيەممۇم قىلىشىڭىزنى يولغا قويغان بولۇپ، بۇ بولسا سىز ئۈچۈن بىر قولايلىق پائالىيەت بولۇپ، سىزگە كۆڭۈل بۆلگەنلىك ۋە توغرا دىنىڭىزنىڭ رۇكنى (ناماز) غا ئەھمىيەت بەرگەنلىكتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مَّنكُم مِّنَ الْغَائِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُم مِّنْهُ مَا يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (6)]

«ئى مۆمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇب بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغان مەسھى قىلىڭلار، ئاللاھ سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن ئاللاھقا شۇكۇر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ»، (مائىدە سۈرىسى 6 ـ ئايەت)

تەيەممۇم، لۇغەتتە قەسد قىلىش ياكى نىيەت قىلىش دېگەن بولۇپ، ئايەتتە ئۆتكەن "پىيد " كەلىمىسى بولسا تۇپراق بىلەن ئېلىنغان تاھارەت دېگەن بولىدۇ. پاكلىق بولسا مۇسۇلماننىڭ پاك بولىشىدۇر. لېكىن مەقسەت (ئاللاھ ئەڭ ياخشى بىلىدۇ) ھېچقاچان نامازنى تەرك قىلماسلىق ۋە بۇنىڭ نەتىجىسىدە ناماز ئوقۇماسلىقتا كۆنۈپ قالماسلىق ۋە ئۇنى ئادا قىلماقچى بولغىنىدا ھورۇنلۇق قىلىدىغان بولۇپ قالماسلىق ئۈچۈن تاھارەت ۋە غۇسلىنىڭ ئورنىنى باسالايدىغان بىر ئىشنى قىلىشتۇر. شۇ ئارقىلىق جانابى ئاللاھ بىزگە نامازنىڭ قانچىلىك ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىۋاتىدۇ. شۇڭا سۇ تاپالمىغان ۋە كېسەل بولۇپ قالغان ھالەتتىمۇ نامازلىرىمىزنى ئوقۇشىمىز ۋە ئادا قىلغاندىمۇ تەلەپكە لايىق ئادا قىلىشىمىز كېرەك.

ئەگەر يۇرىكىدە (مۇناپىقلىق) كېسىلى بولغان بىر ئىنساننىڭ كۆڭلىگە تۇپراق ئىشلىتىش كىشىگە قېيىن كېلىدىغان ۋە توغرا قائىدە يۇسۇنلارغا زىت كېلىدىغان بىر ئىش بولۇپ، كىشىنىڭ (ئىككى كۆزىمۇ بولغان) يۈزىگە تۇپراقنى سۈۋىشى ئەقلىگە سىغمايدىغان بىر ئىش

دېسە، بىز ئۇلارغا دەيمىزكى، ئىسلام دىنى ئاۋۋال تۇپراقنىڭ پاك ـ پاكىزە بولىشىنى شەرت قىلغان بولۇپ، بۇ بولسا كۆزگە كىرىپ كەتكەن تەقدىردىمۇ زىيانلىق ئەمەس. شۇنىڭ بىلەن بىرگە تەيەممۇمدا كۆزگە تۇپا كىرىپ كەتمەيدۇ. شامال ئىنسانلارنىڭ كۆزىگە ھەركۇنى ئۆزى ئۇچۇرۇپ كەلگەن ۋە بۇرانلاردا كۆتۈرۈلۈپ كەلگەن تۇرلۇك چاڭ ــ تۇزانلارنى كىرگۈزىدۇ، ئەمما بىر نەرسە بولمايدۇ. ھالبۇكى تەيەممۇم بولسا ئېھتىياجلىق بولغاندا قىلىنىدىغان بىر ئىشتۇر. مۇئمىنىنىڭ كۆڭلى بۇنىڭ بىلەن راھەتلىنىدۇ ۋە بۇنى ئىشلىرىنى قولايلاشتۇرغان ۋە بۇ قۇلايلىقنى ھەدىيە قىلغان ۋە قولايلىقنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى قىلغان جانابى ئاللاھ تەرىپىدىن بۇ ئۇممەتكە بېرىلگەن بىر نېمەت ھېسابلايدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھ بۇ توغرىدا مۇنداق دەيدۇ:

[يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (6)]

«ئاللاھ سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن ئاللاھقا شۇكۇر قىلىشىڭلار ئۇچۇن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ» (مائىدە سۈرىسى 6 ــ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

تەيەممۇم ئايىتىنىڭ چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا مۇنداق بىر ھەدىس بايان قىلىنغان.

721/382 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– خَرَجْنَا مَعَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي بَعْضِ أَسْفَارِهِ حَتَّى إِذَا كُنَّا بِالْبَيْدَاءِ أَوْ بِذَاتِ الْجَيْشِ انْقَطَعَ عِقْدٌ لِي، فَأَقَامَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلَى الْتِمَاسِهِ وَأَقَامَ النَّاسُ مَعَهُ وَلَيْسُوا عَلَى مَاءٍ وَلَيْسَ مَعَهُمْ مَاءٌ فأتى الناس إلى أبي بكر فقالوا: ألا ترى ما صنعت عائشة، أقامت برسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وبالناس معه وليسوا على ماء وليس معهم ماء. فَجَاءَ أبو بكرٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– وَرَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَاضِعٌ رَأْسَهُ عَلَى فَخِذِي قَدْ نَامَ فَقَالَ: حَبَسْتِ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَالنَّاسَ وَلَيْسُوا عَلَى مَاءٍ. وَلَيْسَ مَعَهُمْ مَاءٌ فَقَالَتْ عائشة: فَعَاتَبَنِي أَبُو بَكْرٍ وَقَالَ مَا شَاءَ الله أَنْ يَقُولَ، وَجَعَلَ يَطْعُنُنِي بِيَدِهِ فِي خَاصِرَتِي، فَلَا يَمْنَعُنِي مِنَ التَّحَرُّكِ إِلَّا مَكَانُ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلَى فَخِذِي، فنام رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حتى أَصْبَحَ عَلَى غَيْرِ مَاءٍ، فَأَنْزَلَ الله آيَةَ التَّيَمُّمِ فَتَيَمَّمُوا، فَقَالَ أُسَيْدُ بْنُ حُضَيْرٍ وهو أحد النقباء: مَا هِيَ بِأَوَّلِ بَرَكَتِكُمْ يَا آلَ أَبِي بَكْرٍ قَالَتْ عائشة: فَبَعَثْنَا الْبَعِيرَ الَّذِي كُنْتُ عَلَيْهِ فوجدنا الْعِقْدَ تَحْتَهُ* رواه البخاري (334)، مسلم (367)

721/382 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەلۇم بىر سەپەرگە رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرگە چىققان ئىدۇق. بەيدا ياكى زاتىل جەيش دېگەن جايغا كەلگەندە، مېنىڭ مارجىنىم چۈشۈپ قالدى، رەسۇلۇللاھ ۋە كۆپچىلىك ئۇنى ئىزدەش ئۇچۇن توختىدى، ئۇلارنىڭ سۇيى تۈگەپ قالغانىدى. شۇڭا ئۇلار ئەبۇ بەكرى سىددىقنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئائىشەنىڭ قىلغان ئىشنى كۆردۇڭمۇ؟ ئۇ، رەسۇلۇللاھنى ۋە كىشلەرنى سەپەردىن توختىتىپ قويدى. يېقىن ئەتراپتا سۇ يوق، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئېلىۋېلىنغان سۇمۇ تۈگەپ قالدى، دېدى. رەسۇلۇللاھ مېنىڭ يوتامغا بېشىنى قويۇپ ئۇخلاۋاتاتتى، دادام ئەبۇ بەكرى كېلىپ: رەسۇلۇللاھنى ۋە كىشلەرنى سەپەردىن توختىتىپ قويۇپسەن، بۇ ئەتراپتا سۇمۇ بولمىسا، ئۇنىڭ

ئۈستىگە ئېلىۋالغان سۇمۇ تۆگەپ قالغان تۇرسا، دەپ مېنى ئەيىبلەپ، الله خالىغان سۆزلەرنى قىلىپ، مېنىڭ بىقىنىمغا قولى بىلەن نوقۇغىلى تۇردى. رەسۇلۇللاھنىڭ بېشى يوتامدا بولغاچقا، ئورنۇمدىن قىمىرلىيالمىدىم. تاڭ ئېتىپ، رەسۇلۇللاھ ئورنىدىن تۇرغاندا، سۇ پۈتۈنلەي دېگۈدەك تۈگىگەنىدى. دەل شۇ پەيتتە، الله تائالا تەيەممۇم ئايىتىنى چۈشۈردى، كۆپچىلىك تەيەممۇم قىلدى. ئۇسەيد ئىبنى ھۇزەير (تەيەممۇم ئايىتىنىڭ چۈشۈشىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا): ئەي ئەبۇ بەكرى ئائىلىسى ! بۇ سىلەرنىڭ تۇنجى بەرىكىتىڭلار ئەمەس، دېدى. سەھەردە، مەن مىنگەن تۆگىنى ئورنىدىن قوزغىۋىدۇق، مارجان تۆگىنىڭ ئاستىدىن چىقتى. (بۇخارى: 334)

8354 /5080 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: رفعه: ((أُعطيتُ خمسًا لم يُعطهنَّ أحدٌ قبلي: كان كلُّ نبيٍّ يُبعثُ إلى قومِه خاصةً، وبعثتُ إلى كلِّ أحمرَ وأسودَ، وأُحلَّتْ لي الغنائمُ ولم تحل لأحدٍ قبلي، وجُعلتْ لي الأرضُ طيبةً وطهورًا ومسجدًا، فأيُّما رجلُ أدركتهُ الصلاةُ صلَّى حيثُ كان، ونُصرتُ بالرعبِ على العدوِّ بين يدي مسيرةُ شهرٍ، وأعطيتُ الشفاعةَ))* البخاري (335)، مسلم (521).

8354 /5080 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەندىن ئىلگىرى بىر كىمگە بېرىلمىگەن بەش خۇسۇسىيەت ماڭا ئاتا قىلىندى. ھەر بىر پەيغەمبەر ئۆز قەۋمىگە خاس ئەۋەتىلەتتى، مەن ھەممىگە (ئومۇم قىلىپ) ئەۋەتىلدىم. ماڭا ئولجا غەنىمەتلەر ھالال قىلىندى، ئولجا مەندىن ئىلگىرى بىر كىمگە ھالال قىلىنمىغان ئىدى. ماڭا زېمىن پاك ۋە مەسجىد قىلىپ بېرىلدى. ھەرقانداق بىر كىشى ناماز ۋاقتى بولغان يەردىلا ناماز ئوقۇسا بولىدۇ. بىر ئايلىق مۇساپىدىن (كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سېلىنىش ئارقىلىق) نۇسرەت ئاتا قىلىندى ۋە شاپائەت ھوقۇقى بېرىلدى. (مۇسلىم: 521)

## تەيەممۇمنىڭ قانداق قىلىنىدىغانلىقى

سۇ تاپالماي سىزگە تەيەممۇم قىلىش پەرز بولۇپ قالغاندا، ساس ۋە قۇمغا ئوخشاش پاك تۇپراق ئىزدەڭ، ئاۋۋال ئىچىڭىزدە تەيەممۇمغا نىيەت قىلىڭ. ئاندىن "بسم الله الرهمن الرهيم" دەپ بارماقلىرىڭىزنى تۈز تۇتۇپ، ئالقىنىڭىزنى ئاچقان ھالدا پاك تۇپراققا ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش جىنسلىق نەرسە ئۈستىگە قويۇڭ. ئىككى ئالقىنىڭىزنى تۇپراققا سۈرتكەندىن كېيىن، ئۇلارنى كۆرۈپ يۇقۇپ قالغان توپىلارنى پۈدىۋېتىپ ئىككى ئالقىنىڭىز بىلەن يۈزىڭىزنى سىلاپ مەسھى قىلىڭ. يەنە ئىككى ئالقىنىڭىزنى تۇپراققا بىر قېتىم سۈرتكەندىن كېيىن ئوڭ قولىڭىزنىڭ ئالقىنى بىلەن سول قولىڭىزنىڭ دۈمبىسىنى بارماق ئۇچىدىن باشلاپ جەينىكىڭىزگىچە سىلايسىز. ئاندىن قولىڭىزنى ئايلاندۇرۇپ جەينەك ئۈستىگە چىقىرىپ باش بارماق بىلەن كۆرسەتكۈچ بارماق ئارىلىقى ئارقىلىق قولىڭىزنىڭ جەينەك قىسمىدىن تارتىپ بىغىشقىچە بولغان ئارىلىقتىكى ئۈستى قىسمىغا مەسھى قىلىڭ. ئاندىن ئوڭ قولىڭىز بىلەن يۇقارقى ھەركەتنى سول قولىڭىزغا تەكرار ئىشلىتىڭ. مانا بۇنىڭ بىلەن تەيەممۇم قىلىپ ھۆكمى جەھەتتىن پاكىزلىنىپ تاھارەت ئالغاندەك بولىسىز. ئاندىن نامازنى ئادا قىلسىڭىز بولىدۇ.

ئەگەر سىز جۇنۇب بولۇپ قېلىپ سۇ تاپالمىغان بولسىڭىز يۇقىرىدىكىگە ئوخشاشلا تەيەممۇم

قىلىسىز. بۇ تەيەممۇم سىزدىن جۇنۇبەتنى كۆتىرىۋېتىپ غۇسلى تاھارەتنىڭ خىزمىتىنى ئادا قىلىدۇ. سۇ تاپالمىغان كىشىنىڭ تەيەممۇم قىلىشى بولسا ئىچىڭىزدە جۇنۇبەتنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشىنى نىيەت قىلىسىز ۋە تەيەممۇم قىلغاندا بىسمىللاھ... دەيسىز.

تەيەممۇمنىڭ ھۆكمى بولسا تاھارەتنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش بولۇپ، پەقەت ئوخشمايدىغان تەرىپى بولسا، سۇ تېپىلغاندا بۇزۇلۇپ كېتىشىدۇر. تاھارەتكە ئوخشاشلا سۇنۇپ كەتكۈچىلىك ۋە ياكى سۇ تېپىلغۇچىلىك بىر تەيەممۇم بىلەن خالىغىنىڭىزچە پەرز ۋە نەپلى ناماز ئوقۇسىڭىز بولىدۇ. بەزى مەزھەب ئىماملىرىنىڭمۇ دېگىنىگە ئوخشاش (ئاللاھ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن) بىر قېتىم يۈز ئۈچۈن، يەنە بىر قېتىم قول ئۈچۈن تۇپراققا قولنى ئۇرۇش ئارقىلىق، تەيەممۇم قىلىش ئەڭ توغرىسىدۇر.

## تەيەممۇمنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

بىرىنچى شەرت، نىيەت قىلىشتۇر. نىيەتنى ئالقانلىرىنى تۇپراققا ئۇرغاندا ياكى قولغا يۇققان توپا بىلەن يۈزنى سىلاشقا باشلىغاندا قىلىش.

ئىككىنچى شەرت، تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەر.

1. سۇ تاپالماسلىق. سۇ تېپىلمىغاندا قىلىنغان تەيەممۇم توغرا بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم جۇنۇپ بولۇپ قالغان ۋە قېشىدا يۇيۇنۇشقا ئەمەس، پەقەت تاھارەت ئېلىشقا يېتىدىغان سۇ بولغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەم تەيەممۇم قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا سۇ بىلەن كىچىك تاھارەت ئېلىش لازىم ئەمەستۇر.

738/388 ـ أبو ذرٍّ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: اجْتَمَعَتْ غُنَيْمَةٌ عِنْدَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: ((يَا أَبَا ذَرٍّ ابْدُ فِيهَا)). فَبَدَوْتُ إِلَى الرَّبَذَةِ، فَكَانَتْ تُصِيبُنِي الْجَنَابَةُ فَأَمْكُثُ الْخَمْسَ وَالسِّتَّ، فَأَتَيْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ أَبُو ذَرٍّ: فَسَكَتُّ. فَقَالَ: ((ثَكِلَتْكَ أُمُّكَ أَبَا ذَرٍّ لِأُمِّكَ الْوَيْلُ)). فَدَعَا لِي بِجَارِيَةٍ سَوْدَاءَ فَجَاءَتْ بِعُسٍّ فِيهِ مَاءٌ فَسَتَرَتْنِي بِثَوْبٍ وَاسْتَتَرْتُ بِالرَّاحِلَةِ وَاغْتَسَلْتُ فَكَأَنِّي أَلْقَيْتُ عَنِّي جَبَلًا فَقَالَ: ((الصَّعِيدُ الطَّيِّبُ وَضُوءُ الْمُسْلِمِ، وَلَوْ إِلَى عَشْرِ سِنِينَ، فَإِذَا وَجَدْتَ الْمَاءَ فَأَمِسَّهُ جِلْدَكَ فَإِنَّ ذَلِكَ خَيْرٌ))* رواه أبو داود (332)، الترمذي (124)

738/388 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا بىر قانچە تۇياق قوي توپلانغان ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەبۇ زەر ! بۇلارنى ئوتلاتقىن، دېدى. مەن ئۇلارنى رەبەزەگە ئېلىپ بېرىپ ئوتلاتتىم. ئوتلاقتا بەزىدە جۇنۇب بولۇپ قالاتتىم، (سۇ تاپالماي) بەش ئالتە كۈن ئۆتۈپ كېتەتتى، بىر كۈنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كەلدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ ئەبۇ زەرمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن شۈك تۇردۇم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھالىڭغا ۋاي، ئاناڭنىڭمۇ ھالىغا ۋاي! دەپ، زەنگى بىر دېدەكنى چاقىردى. ئۇ دېدەك بىر قاچىدا سۇ ئەكىلىپ، مېنىڭ (بىر تەرىپىمنى) بىر كىيىم بىلەن يۆگەپ تۇردى، مەن (يەنە بىر تەرىپىمگە) تۆگەمنى دالدا قىلىپ تۇرۇپ يۇيۇندۇم. يۇيۇنغاندىن كېيىن خۇددى ئۈستىمدىن بىر تاغنى ئېلىۋەتكەندەك يېنىكلەپ قالدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: 10 يىل سۇ تاپالمىغان تەقدىردىمۇ، پاك تۇپراقنى تاھارەت سۈيىنىڭ ئورنىدا

ئىشلىتىشكە بولىدۇ. كېيىن سۇ تاپقاندا يۇيۇنىۋەت، ئۇ تېخىمۇ ياخشى، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 332)

بۇ يەردە بىر نەرسىنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كىلىدۇكى، ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قورقۇنچىسى، بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا تەھدىت سالغىنىغا ئوخشاش ئىنسان تەرىپىدىن كەلگەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىپ ناماز ئوقۇشى توغرىدۇر، لېكىن تەيەممۇم بىلەن ئوقۇغان نامازنى كېيىن قايتا ئوقۇش لازىمدۇر. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قورقۇنچىسى بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا تەھدىت سېلىشى ئارقىلىق بولماي مەسىلەن يىرتقۇچ ھايۋاندىن قورققىنىغا ئوخشاش تەبىئىي بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىپ ناماز ئوقۇشى توغرىدۇر ۋە ئۇنىڭ ئۇ نامازلارنى كېيىن قايتا ئوقۇشى لازىم ئەمەستۇر. چۈنكى، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ قورقۇنچىسى بەندىلەر تەرىپىدىن ئەمەس ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كەلگەندۇر. ئەگەر نامازنى كېچىكتۈرمەي دەسلەپكى ۋاقتىدا تەيەممۇم قىلىپ ئوقۇۋاتقان ۋە نامازنىڭ ۋاقتى چىقىپ كېتىپ بولغىچە سۇ تاپقان بولسا، ئۇنىڭ ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇشى لازىم ئەمەستۇر چۈنكى، ئۇ نامازنى نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەندە ئۆزىدە تېپىلغان شارائىتى بويىچە ئوقۇدى.

2. سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كېلىش. سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كېلىش كېسەل ياكى قاتتىق سوغۇق ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىرەر ئىشنىڭ سەۋەبى بىلەن بولىدۇ.

كېسەل سەۋەبى بىلەن سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كىلىش. سۇ ئىشلەتكەنلىكى ياكى تاھارەت ئېلىش ياكى يۇيۇنۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلغانلىق سەۋەبى بىلەن كېسىلى ئېغىرلىشىپ قالىدىغان ياكى ساقىيىشى كېچىكىپ قالىدىغان كېسەل ئادەم بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ بۇ ھالەتتە تەيەممۇم قىلىشى توغرا بولىدۇ. ئەگەر بەدىنىنىڭ ھەممە يىرى جاراھەتلەنگەن بولۇپ سۇ زىيان قىلىدىغان بولۇپ، ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە يۇيۇنۇشقا توغرا كېلىپ قالسا تەيەممۇم قىلىدۇ.

3. قاتتىق سوغۇقنىڭ سەۋەبى بىلەن سۇنى ئىشلىتەلمىگەن ئادەم. بىر ئادەم مەيلى سەپەر ئۈستىدە بولسۇن ياكى سەپەر ئۈستىدە بولمىسۇن ئەگەر سۇ بىلەن تاھارەت ئالسا ياكى يۇيۇنسا سوغۇقتىن ئۆلۈپ قېلىشىدىن ياكى كېسەل بولۇپ قېلىشىدىن قورققان ۋە سۇنى ئىسسىتقۇدەك بىر نەرسە تاپالمىغان ياكى مۇنچىغا بەرگىدەك پۇل تاپالمىغان بولسا، ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىشى توغرا بولىدۇ.

743/390 ـ ابْنَ عَبَّاسٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا-: أَصَابَ رَجُلًا جُرْحٌ فِي عَهْدِ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، ثُمَّ احْتَلَمَ فَأُمِرَ بِالِاغْتِسَالِ فَاغْتَسَلَ فَمَاتَ، فَبَلَغَ ذَلِكَ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: ((قَتَلُوهُ، قَتَلَهُمُ الله، أَلَمْ يَكُنْ شِفَاءُ الْعِيِّ؟ السُّؤَالَ))* رواه أبو داود (337)

743/390 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ زامانىدا بىر ئادەم جاراھەتلەندى، بۇ ئەسنادا ئىھتىلام بولۇپ قېلىپ، غۇسلى قىلىشقا بۇيرۇلدى، غۇسلى قىلغانلىقى ئۈچۈن ۋاپات بولدى. بۇ ۋەقە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يەتكەندە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەمراھلىرى ئۇنى ئۆلتۈرۈپ قويۇپتۇ، الله تائالا ئۇنى ئۆلتۈرگەنلەرنى ئۆلتۈرگەي. بىلمەسلىكنىڭ دورىسى، سوراش ئەمەسمۇ؟! دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد: 337)

746/392 ـ عمرو بْنِ الْعَاصِ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: احْتَلَمْتُ فِي لَيْلَةٍ بَارِدَةٍ فِي غَزْوَةِ ذَاتِ السُّلَاسِلِ، فَأَشْفَقْتُ إِنِ اغْتَسَلْتُ أَنْ أَهْلِكَ، فَتَيَمَّمْتُ ثُمَّ صَلَّيْتُ بِأَصْحَابِي الصُّبْحَ، فَذَكَرُوا ذَلِكَ لِلنَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: ((يَا عمرو صَلَّيْتَ بِأَصْحَابِكَ وَأَنْتَ جُنُبٌ؟)) فَأَخْبَرْتُهُ بِالَّذِي مَنَعَنِي مِنَ الِاغْتِسَالِ وَقُلْتُ: إِنِّي سَمِعْتُ الله تعالى يَقُولُ: ﴿وَلَا تَقْتُلُوا أَنْفُسَكُمْ إِنَّ الله كَانَ بِكُمْ رَحِيمًا﴾. فَضَحِكَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَلَمْ يَقُلْ شَيْئًا* البخاري (345)، ورواه أبو داود (334)

746/392 ـ ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندۇ: مەن زاتىسەلاسىل غازىتىنىڭ سوغۇق بىر كېچىسىدە ئىھتىلام بولۇپ قالدىم. غۇسلى قىلسام، ئۆلۈپ قېلىشتىن قورقۇپ تەيەممۇم قىلدىم ۋە ھەمراھلىرىمغا ئىمام بولۇپ بامدات نامىزىنى ئوقۇدۇم، كېيىن ئۇلار بۇ ئىشنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مەلۇم قىلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەمر! جۇنۇب تۇرۇپ ھەمراھلىرىڭغا ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇدۇڭمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن غۇسلى قىلالماسلىقىمنىڭ سەۋەبىنى ئېيتىپ: الله تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدە: سىلەر ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، الله ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، ـ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كۈلۈپ قويدى، ئەمما بىر نەرسە دېمىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 334)

ئۈچىنچى شەرت : تەيەممۇمنى پاك تۇپراق بىلەن قىلىش. پاك تۇپراق زېمىن جىنسىدىن بولغان ھەممە نەرسىنى ئۆز ئۈچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭغا ئاساسەن تۇپىغا، قۇمغا ۋە تاشنىڭ ھەممە تۈرلىرىگە ئوخشاش زېمىن جىنسىدىن بولغان ھەممە نەرسىلەر بىلەن تەيەممۇم قىلىش توغرا بولىدۇ. تەيەممۇمنى پاك تۇپراق بىلەن قىلىش شەرتى زېمىندىن قولغا تۇپا يۇقمىسىمۇ قولنى زېمىنغا شۇنداق تەككۈزۈش بىلەنلا ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. مەسىلەن قولنى سىلىق تاشنىڭ ئۈستىدە قويغان ۋە قولغا تۇپا يوقمىغان بولسىمۇ ئۇنىڭ قىلغان تەيەممۇمى توغرا بولىدۇ.

تۆتىنچى شەرت ، يۈزىنى ۋە ئىككى قولىنى جەينەكلىرىگىچە ياخشى سىلاشتۇر.

## تەيەممۇمنىڭ سۈننەتلىرى

1. تەيەممۇمنىڭ بېشىدا بىسمىللا دېيىش.
2. تەيەممۇمنى تەرتىپ بىلەن قىلىش.
3. ئارقىمۇ ـ ئارقا سىلاشتۇر. يەنى يۈزىنى سىلاپ بولغاندىن كېيىنلا قوللىرىنى سىلاشتۇر.
4. تەيەممۇم قىلماقچى بولغان تۇپراققا قولىنىڭ ئالقىنى بىلەن ئۇرۇشتۇر.
5. ئىككى ئالقانىنى تەيەممۇم قىلماقچى بولغان يەرگە قويۇپ تۇرۇپ ئالدى كەينىگە ئازراق ھەركەتلەندۈرۈش.
6. چىرايىنى پاسكىنا قىلىۋېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن قوللىرىغا تويا كۆپ يۇقۇۋالغان بولسا، ئالقىنىنى يەرگە قاراتقان ھالدا بىرىنى يەنە بىرىگە ئۇرۇش بىلەن قوللىرىغا يۇقۇۋالغان تويىلارنى قېقىۋېتىش.
7. قوللىرىنى تۇپراققا ئۇرغان ۋاقتىدا بارماقلىرىنى يۇمۇۋالماي ئېچىپ تۇرۇش.
8. قوللىرىنى سىلاشقا كەلگەندە دەسلەپ ئوڭ قولىنى، ئاندىن سول قولىنى سىلاش.

## تەيەممۇمنى بۇزىدىغان ئامىللار

1. تەيەممۇمنىڭ ئەسلىسى بولغان تاھارەتنى ۋە غۇسلىنى بۇزۇدىغان ئامىللار تەيەممۇمنىمۇ بۇزىدۇ. چۈنكى ئەسلىنى بۇزغان نەرسە ئورۇنباسارىنى ئەلۋەتتە بۇزىدۇ.

2. تەيەممۇم قىلىشقا ئىلىپ بارىدىغان سەۋەبلەرنىڭ تۈگىشىدۇر. مەسىلەن بىر ئادەم جۇنۇپلۇقتىن يۇيۇنۇش ئۈچۈن سۇ تاپالماي تەيەممۇم قىلغاندىن كېيىن يۇيۇنغىلى يېتەرلىك سۇ تاپقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى جۇنۇپلۇق ھالىتىگە قايتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا يۇيۇنۇش لازىم بولىدۇ. تەيەممۇم قىلىشقا ئىلىپ بارىدىغان سەۋەبلەر تۈگەشتىن بۇرۇن تەيەممۇم بىلەن ئوقۇلغان نامازلار كېيىن قايتا ئوقۇلمايدۇ. ئەگەر ناماز ئوقۇۋاتقان چاغدا تەيەممۇم قىلىشقا ئىلىپ بارغان ئۇ سەۋەبلەر تۈگىگەن بولسا، تەيەممۇممۇ بۇزىلىدۇ ۋە ئوقۇۋاتقان ئۇ نامازمۇ بۇزىلىدۇ. جۇنۇپ بولۇپ قالغان ئادەم پەقەت كىچىك تاھارەتكە يەتكىدەك سۇ تاپقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ سۇ بىلەن كىچىك تاھارەت ئالماستىن تەيەممۇم قىلىدۇ. جۇنۇپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن تەيەممۇم قىلغان بىر ئادەم ئۆزىنىڭ يۇيۇنىشىغا يېتەرلىك سۇنىڭ قېشىدىن ئۇخلاپ قالغان ھالەتتە ئۆتۈپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كەلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ جۇنۇپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن قىلغان ئىلگىرىكى تەيەممۇمى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم سۇنىڭ قېشىدىن ئويغاق ھالىتىدە ئۆتكەن بولسا، تەيەممۇمى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

## 2-ئاياغقا مەسھى قىلىش

تاھارەت ئالغاندا پۇتنى يۇيۇشنىڭ ئورنىغا ئاياغقا مەسھى قىلىشنىڭ يولغا قويۇلىشى، ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كەڭچىلىك قىلىشى ۋە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشىدۇر. مەسھى قىلىنىدىغان ئاياغ ھۇشۇقنى ياپقۇدەك دەرىجىدە ئۇزۇن ۋە قېلىن بولۇشى لازىمدۇر.

ئاياغقا مەسھى قىلىشنىڭ ھۆكمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ۋە ئەمەلىيتى بىلەن سادىر بولدى. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەن ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپ بولغانلىقتىن ئۇ ھەدىسلەر ھەتتا ئىنكار قىلىش توغرا بولمايدىغان ھەدىسلەرنىڭ دەرىجىسىگە يەتتى.

711/378 ـ أَوْسُ بْنُ أَبِي أَوْسٍ الثَّقَفِيُّ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: رأيت رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أتى كظامة قوم –يعني: الميضأة- فتَوَضَّأَ وَمَسَحَ عَلَى نَعْلَيْهِ وَقَدَمَيْهِ* رواه أبو داود (160)

711/378 ـ ئەۋس ئىبنى ئەبۇ ئەۋس سەقەفى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاھارەت ئىلىپ كەشىگە ۋە ئىككى پۇتىغا مەسھى قىلغان. ئەبباد مۇنداق دىگەن: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بىر قەۋمنىڭ قۇدۇقىغا كېلىپ تاھارەت ئىلىپ، كەشىگە ۋە پۇتىغا مەسھى قىلغانلىقىنى كۆردۈم. (ئەبۇ داۋۇد: 160)

### ئاياغقا مەسھى قىلىشنىڭ شەرتلىرى

1. ئاياغنى كامىل تاھارەتنىڭ ئۈستىگە كىيىش لازىمدۇر.
2. مەسھى قىلماقچى بولغان ئاياغ ئوشۇقنىڭ ئۈستىگە قەدەر پۇتنىڭ ھەممە يېرىنى

يۆگىشى لازىمدۇر.

3. ئۇ قىينالماستىن ئەڭ ئاز بەش كىلومېتىرغا يېقىن يول يۈرگىلى بولىدىغان ئاياغ بولۇشى لازىمدۇر.

4. ئاياغ، يوغان تۆشۈكلەردىن خالى بولۇشى لازىمدۇر. بىر پاي ئاياغدا كىچىك كىچىك بولۇپ بىر نەچچە يەردە تۆشۈك بولغان، ئەگەر ئۇلار بىر يەرگە توپلانسا، ئۇ تۆشۈكلەرنىڭ ھەممىسى پۇتنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۇنىڭدىن ئۈچ بارماق ئوچۇق قالغىدەك دەرىجىدىكى چوڭلۇقتا بولسا، ئۇ ئاياغقا مەسھى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

5. مەسھى قىلىنىدىغان ئاياغنىڭ مەسھىدە ئىشلىتىلگەن سۇنىڭ پۇتقا ئۆتۈپ كېتىشىنى توسۇپ قالىدىغان دەرىجىدە قېلىن بولۇشى لازىمدۇر.

6. مەسھى قىلماقچى بولغان ئادەم ئەگەر پۇتىنىڭ بارماق تەرىپى يوق ۋە پۇتىنىڭ قالغان تەرىپى قولىنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۈچ بارماق كەلگىدەك مىقداردا بولمىغان ئادەم بولسا، ئۇنىڭ ئايىغىغا مەسھى قىلىشى توغرا ئەمەستۇر.

## مەسھى قانداق قىلىنىدۇ؟

تاھارەت ئالغان ئادەم قوللىرىنىڭ بارماقلىرىنى ھۆل قىلىپ ۋە بارماقلىرىنىڭ ئارىلىقىنى ئېچىپ تۇرۇپ ئوڭ قولىنى، ئوڭ پۇتىنىڭ ئۈچچىنىڭ ئۈستىگە، سول قولىنى سول پۇتىنىڭ ئۈچچىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، ئاندىن مەسھىنى تارتىشنى ئاياغنىڭ ئۈچچىدىن باشلاپ ئۈستى تەرەپ بىلەن پاچاق تەرەپكە تارتىدۇ. پۇتنىڭ ئۈستىدىن قولىنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۈچ بارماق كەلگىدەك يەرگە مەسھى قىلسا، مەسھى يېتەرلىك بولىدۇ. ئاياغنىڭ ئاستى تەرىپىگە ياكى ئۇنىڭ قونچىسىغا ياكى ئىككى تەرىپىگە مەسھى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

714/379 ـ عن عَلِيٍّ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قَالَ: لَوْ كَانَ الدِّينُ بِالرَّأْيِ لَكَانَ أَسْفَلُ الْخُفِّ أَوْلَى بِالْمَسْحِ مِنْ أَعْلَاهُ، وَقَدْ رَأَيْتُ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَمْسَحُ أعلاه* رواه أبو داود (162)

714/379 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەگەر دىن ئەقىلگە بويسۇنىدىغان بولسا ئىدى، مەسھى قىلىشتا ئۆتۈكنىڭ ئاستى، ئۈستىگە قارىغاندا ئەۋزەل بولغان بولاتتى. ھالبۇكى، مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۆتۈكنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلغانلىقىنى كۆردۈم. (ئەبۇ داۋۇد: 162)

## مەسھىنىڭ مۇددىتى

سەپەرگە چىقمىغان ئادەمنىڭ بىر كېچە كۈندۈز، سەپەرگە چىققان ئادەمنىڭ ئۈچ كېچە كۈندۈز مەسھى قىلىشىغا رۇخسەتتۇر. يەنى سەپەرگە چىقمىغان ئادەم 24 سائەت ۋە سەپەرگە چىققان ئادەم 72 سائەت ئايىغىغا مەسھى قىلالايدۇ.

715/380 ـ شُرَيْحِ بْنِ هَانِئٍ: أَتَيْتُ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– أَسْأَلُهَا عَنِ الْمَسْحِ عَلَى الْخُفَّيْنِ، فَقَالَتْ: عَلَيْكَ بِابْنِ أَبِي طَالِبٍ فَسَلْهُ، فَإِنَّهُ كَانَ يُسَافِرُ مَعَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ. فَسَأَلْنَاهُ فَقَالَ: جَعَلَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ثَلَاثَةَ أَيَّامٍ وَلَيَالِيَهُنَّ لِلْمُسَافِرِ، وَيَوْمًا وَلَيْلَةً

لِلْمُقِيمِ* رواه مسلم (276)، النسائي 84/1

715/380 ـ شۇرەيھ ئىبنى هانى مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۆتۈككە مەسهى قىلىش ھەققىدە سوراش ئۈچۈن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ يېنىغا كەلدىم. ئۇ: سەن بۇ مەسىلىنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبتىن سورىغىن، چۈنكى ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە كۆپ سەپەر قىلاتتى، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، بىز بۇ مەسىلىنى ئۇنىڭدىن سورىغانىدۇق، ئۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇساپىر ئۈچۈن (مەسهىنىڭ مۇددىتىنى) ئۈچ كېچە كۈندۈز، يۇرتىدىن چىقمىغانلار ئۈچۈن بىر كېچە ـ كۈندۈز قىلىپ بەلگىلەپ بەردى، دېدى. (مۇسلىم: 276)

716/381 ـ وله وللترمذي عن صَفْوَانَ بْنِ عَسَّالٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: كَانَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَأْمُرُنَا إِذَا كُنَّا سَفَرًا أَنْ لا نَنْزِعَ خِفَافَنَا ثَلَاثَةَ أَيَّامٍ وَلَيَالِيهِنَّ إِلَّا مِنْ جَنَابَةٍ وَلَكِنْ مِنْ بَوْلٍ وغَائِطٍ وَنَوْمٍ* رواه الترمذي (96)

716/381 ـ سەفۋان ئىبنى ئەسسال رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بىزنى سەپەردە بولساق، جۇنۇب بولۇپلا قالمىساق، ئۆتۈكلىرىمىزنى ئۈچ كېچە ـ كۈندۈزگىچە چىقارماي، چوڭ كىچىك تەرەت قىلغان ۋە ئۇخلاپ قوپقاندىن كېيىن (تاھارەت ئالغاندا ئۇستىگە) مەسهى قىلىشقا بۇيرىغان. (تىرمىزى96)

## ئاياغقا قىلىنغان مەسهنى بۇزۇدىغان ئامىللار

1. تاھارەتنى بۇزۇدىغان ئامىللارنىڭ ھەممىسى مەسهىنى بۇزىدۇ.
2. مەسهىنىڭ مۇددىتىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشى.
3. بىر پيينى بولسىمۇ ئايىغىنى چىقىرىش. شۇنىڭدەك پۇتىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ئاياغنىڭ قونجى تەرىپىگە كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى.
4. پۇتىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ سۇ بىلەن ھۆل بولۇپ كېتىشى.
5. ئاياغنىڭ ئۇنى كىيىپ تۇرىۋاتقان چاغدا تېتىلىپ كېتىشى، يىرتىلىپ كېتىشى، تېشىلىپ كېتىشى ياكى ئۇنىڭ بىلەن مېڭىش قىيىن بولىدىغان بىر ھالەتتە كېلىپ قېلىشى مەسهىنى بۇزىدۇ.
6. ئۆزرىسى بار ئادەم ئايىغىغا مەسهى قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم ئاتاپ تاھارەت ئالغان نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ چىقىپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن بۇزۇلۇپ كەتكەن تاھارىتى بىلەن تەڭلا ئۇنىڭ مەسهىسىمۇ بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

ناۋادا تاھارىتى بار ئادەمنىڭ پەقەت مەسهىسى بۇزۇلۇپ كەتسە ئۇ پەقەت ئىككى پۇتىنى يۇيىۋەتسىلا بولىدۇ. سەللە ياكى تۇماق تەلپەككە ئوخشاش باشقا كىيىدىغان نەرسىگە، چۈمبەلگە ئوخشاش يۈزنى ياپىدىغان نەرسىگە ۋە پەلەيگە ئوخشاش قولغا كىيىدىغان نەرسىگە مەسهى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

## 3ـ تېڭىقنىڭ ئۇستىگە مەسهى قىلىش

مەيلى سۇنۇق يەرنى تاڭغان تېڭىق بولسۇن مەيلى جاراھەتلەرنى تاڭغان تېڭىق بولسۇن تېڭىقنىڭ ئۇستىگە مەسهى قىلىش توغرا بولىدۇ. تېڭىقنىڭ ئۇستىگە مەسهى قىلىش، ئەگەر

ئۇنىڭ ئاستىدىكى يەرنى يۇيۇشقا ياكى ئۇ يەرنىڭ ئۆزىگە مەسھى قىلىشقا قادىر بولالمىغان تەقدىردە تېڭىقنىڭ ئاستىنى يۇغاننىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.

1) تېڭىق كىچىك تاھارەتسىزلىك ياكى جۇنۇپلۇق ھالىتىدە تېڭىلغان بولسىمۇ ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلغىلى بولىدۇ.

2) تېڭىق جاراھەت ياكى سۇنۇق ساقىيىشتىن بۇرۇن چۈشۈپ كەتكەن بولسىمۇ ئۇ تېڭىقنىڭ تېڭىلىشىغا سەۋەب بولغان كېسەل تېخى ساقايمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۈستىگە قىلىنغان مەسھى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

3) تېڭىق جاراھەت ياكى سۇنۇق ساقايغاندىن كېيىن چۈشۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە قىلىنغان مەسھى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ تاھارىتى بولسا، پەقەت تېڭىقنىڭ ئاستىنىلا يۇسا بولىدۇ.

5)تەندىكى ئاغرىقنىڭ ئۈستىگە چاپلايدىغان يېپىشقۇچىنىڭ ھۆكمىمۇ تېڭىقنىڭ ھۆكمىدىدۇر. ئەگەر ئۇ يېپىشقۇچنى ئېلىۋەتسە ئاغرىق كۈچىيىپ قالىدىغان ئىش بولسا، ئۇنىڭ ئۈستىگىلا مەسھى قىلسا بولىدۇ.

6) ئەگەر ئۇ سويۇپ ئېلىۋېتىش قېيىن بولغان بىر يەرگە چاپلاشتۇرۇلغان بولسا، ئاغرىق ساقايغاندىن كېيىنمۇ ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىشقا بولىدۇ.

7) جاراھەتنىڭ ياكى پۇت قوللاردىكى يېرىقنىڭ ئۈستىگە دورا قويۇلغان ياكى چېپىلغان، ئۇ يەرنىڭ ئۈستىدىن سۇ ماڭدۇرۇۋېتىش مۇمكىن بولىدىغان بولسا، سۇ ماڭدۇرۇۋېتىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلىش مۇمكىن بولمىسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىدۇ. ئەگەر مەسھى قىلسا ئۇ يەر يامان بولۇپ قالىدىغان بولسا، ھەتتا مەسھىمۇ قىلمايدۇ.

8)تېڭىق ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يەرلەرگە مەسھى قىلىشنىڭ ھۆكمىدە، كىچىك تاھارەتسىز ئادەم ۋە جۇنۇپ بولۇپ قالغان ئادەم ئوخشاشتۇر.

9) مەسھى قىلىشنىڭ مۇئەييەن بىر مۇددىتى يوقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تېڭىقنىڭ ياكى سۇنۇققا تاكى ئۇلار ساقايغانغا قەدەر مەسھى قىلغىلى بولىدۇ.

10) ھەر قېتىم تاھارەت ئالغاندا ياكى يۇيۇنغاندا ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر قېتىم مەسھى قىلىدۇ.

11) تېڭىقنى ئالماشتۇرغاندا ياكى تېڭىقنىڭ ئۈستىگە باشقا بىر تېڭىق تاڭغاندا ئۇنىڭ ئۈستىگە قايتا يەنە بىر قېتىم مەسھى قىلىش لازىم ئەمەستۇر.

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# تۆتىنچى بۆلۈم. ناماز

## بىرىنچى باپ. ناماز ئۇقۇمى ۋە نامازنىڭ پايدىسى

### ناماز ئۇقۇمى

ناماز- ئىسلامنىڭ تۈگرۈكى ۋە دىنىنىڭ ئاساسىي بولۇپ، ئۇنىڭغا سەل قاراشقا قەتئىي بولمايدۇ، تەرك قىلىشقا تېخىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى ئىسلامدا ناماز ئۇقۇمىغۇچىلار پاسىق ياكى كاپىر دېيىلىدۇ. شۇڭا «مەن مۇسۇلمان» دېگەن ھەر بىر كىشى نامازنى قەتئىي تەرك قىلماسلىقى لازىم. ناماز ئوقۇپ كېلىۋاتقان ياكى يېڭىدىن ناماز باشلىماقچى بولغانلارنىڭ نامازنى توغرا - دۇرۇس ئوقۇشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

ناماز مەخسۇس كەيپىياتلىرى ۋە بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئاللاھقا قىلىنىدىغان بەندىچىلىك بۇرچى. ناماز ئىماندىن قالسىلا ئەڭ مۇھىم ئىبادەتتۇر. نامازنىڭ (سالات) ئەسلى ئۇقۇمى "دۇئا "دېگەن بولۇپ، بەزى ھەرىكەتلىرىنىڭ نامى بىلەن "ناماز "دەپ ئاتالغان. چۈنكى نامازنىڭ بىر قىسمى دۇئادۇر.

نامازنىڭ ئەسلى ئۇقۇمى "ئۇلۇغلاش "دېگەن بولۇپ، ئۇنىڭدا ئاللاھ ماختالغانلىقى ئۈچۈن مۇشۇ ئىسىم بىلەن ئاتالغانمۇ دېيىلىدۇ. ئىسلام دىنى نامازنى پەرز قىلىپ، رەھمەت پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنى بايان قىلغان ۋە ئۇنىڭغا ساھابىلەر، تابىئىنلەر ۋە باشقا دىنىي ئىماملار ئەگەشكەن. شۇنىڭ بىلەن ئىستىلاھ جەھەتتىن ناماز دېگەن ۋاقتىمىزدا: مەخسۇس سۆز ۋە ھەرىكەتلەر ئارقىلىق ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان ۋە ئۇنى ئۇلۇغلايدىغان، ئاللاھۇ ئەكبەر تەكبىرى بىلەن باشلىنىپ، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ سالامى بىلەن تۈگەيدىغان، ئىسلام دىنى ئېلىپ كەلگەن نۇر ۋە كۆرسەتمىسگە بىنائەن بارلىق مۇسۇلمانلار مېڭىپ كەلگەن ئالاھىدە تەرتىپ - ئىنتىزام بىلەن ئوقۇلىدىغان بىر ئىبادەت كۆز ئالدىمىزغا كېلىدۇ. شۇنىڭغا ئاساسەن نامازنىڭ دۇئا ۋە ئۇلۇغلاشتىن ئىبارەت لۇغەت مەنىسى ساقلىنىپ كەلدى. بىزنىڭ تەشەھھۇدتا ئوقۇيدىغان (ئەسسەلاتۇ لىللاھى) سۆزىنىڭ ئۇقۇمى بولسا، «ئاللاھ تائالا ئۇلۇغلىنىشقا لايىق بولۇپ، ئۇنىڭدىن باشقىسى ئۇلۇغلىنىشقا لايىق بولمايدىغان، دۇئالار پەقەتلا ئاللاھقا خاستۇر» دېگەن بولىدۇ.

نامازدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يوللايدىغان دۇرۇتلىرىمىزنىڭ مەنىسى بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى دۇنيادا، ئۇنىڭ نامى - شەرىپىنى ئۈستۈن قىلىش، دەۋىتىنى غالىب قىلىش ۋە شەرىئىتىنى قىيامەتكىچە داۋاملاشتۇرۇش ئارقىلىق ئۇلۇغلىغىن. ئاخىرەتتە بولسا، ئۇنى ئۈممىتىگە شاپائەتچى قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئەجرى ۋە ساۋابىنى ھەسسىلەپ بېرىش ئارقىلىق ئەزىز قىلغىن دېگەن بولىدۇ. «ئەسسالات» ئاللاھ تەرەپتىن پەيغەمبىرىگە خىتاب قىلىنسا رەھمەت، پەرىشتىلەردىن كەلسە ئىستىغپار، بىزدىن سادىر بولسا دۇئا ۋە كاتتىلاش دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ اللَّهَ وَمَلَائِكَتَهُ يُصَلُّونَ عَلَى النَّبِيِّ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا صَلُّوا عَلَيْهِ وَسَلِّمُوا تَسْلِيمًا (56)]

«ئاللاھ ھەقىقەتەن پەيغەمبىرىگە رەھمەت يوللايدۇ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلىدۇ، شەنىنى ئۇلۇغ قىلىدۇ، دەرىجىسىنى ئۇستۈن قىلىدۇ)، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇت ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار (چۈنكى رەسۇلۇللاھنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى چوڭدۇر، ئۇ سىلەرنى گۇمراھلىقتىن ھىدايەتكە، زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقارغۇچىدۇر)». (ئەھزاب سۈرىسى 56 ـ ئايەت)

ناماز ئەقىللىق، بالاغەتكە يەتكەن، ئەر ـ ئايال، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ چاقىرىقى يېتىپ كەلگەن ۋە بەرپا قىلىشقا كۈچى يېتىدىغان، نىجاسەتتىن ۋە كىرقاتتىن پاكىز ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئوقۇشى لازىم كەلگەن پەرزى ئەيىندۇر.

ئۈسمۈر باللار بولسا، نامازنى سۆيگەن ھالدا چوڭىيىشى ۋە ئۇنى ئوقۇشقا ئادەتلىنىشى ئۈچۈن يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇلىدۇ. ئەگەر 10 ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇغىلى ئۇنىمىسا ۋە ناماز ئوقۇش توغرىسىدا ئاتا ئانىسىغا ۋە تەربىيلىگۈچىنىڭ سۆزىگە قولاق سالمىسا يۇمۇشاقراق ئۇرۇش لازىم. ناماز توغرىسىدا قۇرئان كەرىمدە ناھايىتى كۆپ ئايەت نازىل بولغان بولۇپ، تۆۋەندىكىلەر ئۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر. جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[فَإِذَا قَضَيْتُمُ الصَّلاَةَ فَاذْكُرُواْ اللّهَ قِيَامًا وَقُعُودًا وَعَلَى جُنُوبِكُمْ فَإِذَا اطْمَأْنَنتُمْ فَأَقِيمُواْ الصَّلاَةَ إِنَّ الصَّلاَةَ كَانَتْ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ كِتَابًا مَّوْقُوتًا (103)]

« نامازدىن فارىغ بولغىنىڭلاردا ئۆرە تۇرغان ۋە ياتقان ھالەتلىرىڭلاردا اﷲنى ياد ئېتىڭلار (اﷲ سىلەرگە دۈشمىنىڭلارغا قارشى ياردەم بېرىشى مۇمكىن). خاتىرجەم بولغان چېغىڭلاردا نامازنى (پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن) مۇكەممەل ئادا قىلىڭلار. شۈبھىسىزكى، ناماز مۆمىنلەرگە ۋاقتى بەلگىلەنگەن پەرز قىلىندى ». (نىسا سۈرىسى 103 ـ ئايەت).

[وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلَاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا لَا نَسْأَلُكَ رِزْقًا نَّحْنُ نَرْزُقُكَ وَالْعَاقِبَةُ لِلتَّقْوَى (132)]

« ئى مۇھەممەد! ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىدامىلىق بولغىن، سەندىن بىر رىزىق تەلەپ قىلمايمىز. ساڭا بىز رىزىق بېرىمىز، ياخشى ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا خاستۇر». (تاھا سۈرىسى 132 ـ ئايەت).

[وَأَقِيمُواْ الصَّلاَةَ وَآتُواْ الزَّكَاةَ وَارْكَعُواْ مَعَ الرَّاكِعِينَ (43)]

«نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار». (بەقەر سۈرىسى 43 ـ ئايەت).

## نامازنىڭ مەرتىۋىسى

1)ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئاغزىدا مەشھۇر بولغان ۋە ئۇنىڭ قەلبىگە ئورنىشىپ كەتكەن نەرسىلەرنىڭ بىرى "ناماز دىنىنىڭ تۈۋرىكى "ئىكەنلىكى بولۇپ، ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق. چۈنكى ناماز مۇسۇلمانلىق بىلەن كاپىرلىقنىڭ چەك چېگرىسىنى ئايرىيدىغان ئالاھىدە بىر چېگرا قىلىنغان بولۇپ، نامازنىڭ ئۈستۈن دەرىجىسىمۇ، ئۇنىڭ، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەزىرىدىكى چوڭ ئەھمىيتى تۈپەيلىدىنلا، ئۇنىڭغا بۇ سۈپەتنى بېرىپ،

ئۇنى دىنىنىڭ تۈۋرۈكى ۋە دىنىنىڭ ئۇستۇن پەللىسى قىلغان. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا بىزنى نامازغا ئەھمىيەت بېرىشكەن بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ:

| [حَافِظُواْ عَلَى الصَّلَوَاتِ والصَّلاَةِ الْوُسْطَى وَقُومُواْ لِلّهِ قَانِتِينَ (238)] |
|---|

« (بەش ۋاقىت) نامازنى، بولۇپمۇ نامازدىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار، (يەنى پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلىڭلار)، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار». (بەقەر سۈرىسى 238 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا تۆۋەندىكى ئايەتتە نامازنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك بولۇپ، نىجات تېپىشنىڭ، مەقسەتكە يېتىشنىڭ، غەلىبە قىلىشنىڭ ۋە (دوزاختىن) قۇتۇلۇشنىڭ يولى قىلىپ كۆرسىتىدۇ:

| [قَدْ أَفْلَحَ الْمُؤْمِنُونَ (1) الَّذِينَ هُمْ فِي صَلَاتِهِمْ خَاشِعُونَ (2)] |
|---|

«مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى، (شۇنداق مۆمىنلەركى) ئۇلار نامازلىرىدا (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىدىن سۈر بېسىپ كەتكەنلىكىدىن) ئىيمىنىپ تۇرغۇچىلاردۇر». (مۆمىنۇن سۈرىسى 1 ـ 2 ـ ئايەتلەر)

2) ناماز قىيامەت كۈنى ئەڭ ئاۋۋال ھېساب ئېلىنىدىغان بىردىنبىر ئىبادەتتۇر.

924/486 ـ يَحْيَى بْنِ سَعِيدٍ: بَلَغَنِي أَنَّ أَوَّلَ مَا يُنْظَرُ فِيهِ مِنْ عَمَلِ المرء الصَّلَاةُ، فَإِنْ قُبِلَتْ مِنْهُ نُظِرَ فِيمَا بَقِيَ مِنْ عَمَلِهِ، وَإِنْ لَمْ تُقْبَلْ مِنْهُ لَمْ يُنْظَرْ فِي شَيْءٍ مِنْ عَمَلِهِ* رواه مالك في «الموطأ» 420

924/486 ـ يەھيا ئىبنى سەئىدتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ماڭا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى يەتكەن ئىدى: قىيامەت كۈنى بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ئەڭ ئەۋۋەل تەكشۈرىلىدىغىنى نامىزى بولۇپ، ئەگەر نامىزى قوبۇل بولسا، باشقا ئەمەللىرىمۇ قوبۇل بولىدۇ. ئەگەر نامىزى قوبۇل بولمىسا، باشقا ئەمەللىرىگە قاراپمۇ قويۇلمايدۇ. (مالىك: 420)

3) ناماز، دىن يوقالمايدىكەن قەتئى يوقالمايدىغان ئىبادەتتۇر. چۈنكى ناماز دىنىنىڭ شۇئارىدۇر.

4) ناماز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى ۋەسىيىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇش ئالدىدا، سەكەراتتا تۇرۇپ « نامازنى تەرك ئەتمەڭلار، نامازنى تەرك ئەتمەڭلار ! » دەپ ۋەسىيەت قىلغان.

5) نامازنىڭ پەرز بولغانلىق قىسسىسىمۇ، نامازنىڭ نەقەدەر ئۇلۇغ ۋە مۇھىم ئىبادەت ئىكەنلىكىگە ئايرىم دەلىلدۇر. چۈنكى پۈتۈن ئىبادەتلەر زېمىندا پەرز قىلىنغان بولسا، بەش ۋاخ ناماز ئىسرا مىراج كېچىسى ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ ئۇنىڭغا بىۋاستە ئەمر قىلىش ئارقىلىق ئاسماندا پەرز قىلىنغان.

## نامازنىڭ پايدىلىرى

1.خۇشۇ ۋە خۇزۇ بىلەن ئوقۇلغان كامىل ناماز دىلنى يورۇتۇپ، روھنى پاكلايدۇ. كىشىگە بەندىچىلىكنىڭ ئەدەپ ـ قائىدىلىرىنى ۋە ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ دىلىغا ئاللاھنىڭ كاتتا ۋە

بۇيۇكلۇكىنى ئورنىتىش ئارقىلىق بەندىگە جانابى ئاللاھ ئۇچۇن ئادا قىلىدىغان ۋەزىپىلىرىمىزنى قانداق ئادا قىلىدىغانلىقىمىزنى ئۈگىتىدۇ. يەنە نامازنىڭ ئىنسانىنى گۈزەل ئەخلاقلا ئىگە قىلىپ، ئۇنى راستچىللىق، ئامانەتكە رىئايە قىلىش، قانائەتچان بولۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ھەلىم ۋە كۆيۈمچان بولۇش، كىچىك كۆڭۈل بولۇش، ئادىل بولۇش ۋە باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىشقا ئوخشاش گۈزەل خىسلەتلەر بىلەن بېزەيدۇ. يەنە ناماز، ناماز ئوقۇغۇچىلارنى ئۇستۇن مەرتىۋىگە ئېرىشتۈرۈپ، ئۇنى يالغۇزلا ئاللاھقا يۈزلەندۈرۈرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشى ئاللاھنى تېخىمۇ كۆپ ياد قىلىپ، ئۇنىڭدىن تېخىمۇ بەك قورقىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنىڭ ھىممىتى ئالىي، نەپسى پاكىزە بولۇپ، گۇناھ ـ مەئسىيەتتىن يىراق تۇرۇپ، يالغانچىلىقتىن، خىيانەتتىن، يامانلىقتىن، ئالدامچىلىقتىن، قەھرى ـ غەزەبتىن ۋە مۇتەكەببىرلىكتىن ئۇزاق تۇرىدۇ. زۇلۇم، دۇشمەنلىك، پەسكەشلىك، پاسىقلىق ۋە ئاسىيلىقتىن ساقلىنىدۇ. دېمەك، بەندە ناماز ئارقىلىق جانابى ئاللاھنىڭ يۇقىرىدىكى ئايەتتە دېگەنلىرى ئەمەلىيلىشىدۇ.

2.ناماز دىلغا شىپادۇر. ناماز شەكىل ۋە روھتىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇنىڭ شەكلى ئەزالارنىڭ ئىبادىتىدۇر، روھى بولسا، دىلنىڭ ئىبادىتىدۇر. يەنە ناماز ھەم جىسمانىي تەلىم ـ تەربىيە ھەمدە روھىي تەربىيە بولۇپ، ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ دىلىنى يورىتىدۇ، يۈزىنى ئىلاھىي نۇر بىلەن يورىتىدۇ. ناماز بىلەن ئۇنىڭ روھى كۆتۈرۈلىدۇ. شۇنىڭدەك، ناماز بەندە بىلەن پەرۋەردىگارى ئوتتۇرىسىدا بىر ئالاقە بولۇپ، ئۇنى كامىل تەلەپكە لايىق ئوقۇش ئىماننىڭ ئەڭ چوڭ ئالامىتى، دىنىي شۇئارلارنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە سانسىزلىغان نېمەتلىرى تۈپەيلىدىن ئاللاھقا شۈكۈر قىلىشنى بىلدۈرۈدىغان ئەڭ روشەن نامايەندىدۇر. ناماز ئوقۇماسلىق بولسا، ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەتنىڭ ئۈزۈلىشى، ئۇنىڭ رەھمىتىدىن، نېمەت بۇلىقىدىن ۋە نۇرغۇنلىغان پەزلى ـ ئېھسانىدىن مەھرۇم قېلىش ۋە ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى ـ ئېھسانى بىلەن ئۇنىڭ نېمەتلىرىگە كۆز يۇمغانلىقتۇر. تەلەپكە لايىق ئادا قىلىنغان ناماز، بىر قىسىم يۈرەك كېسەللىرىگە ۋە روھىي بىئاراملىقلارغا شىپالىق دورا بولۇپ، گۇناھ ـ مەئسىيەت قاراڭغۇلۇقلىرىنى يوق قىلغۇچى نۇردۇر.

912/477 ـ (أبو هُرَيْرَة)– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((أَرَأَيْتُمْ لَوْ أَنَّ نَهَرًا بِبَابِ أَحَدِكُمْ يَغْتَسِلُ فِيهِ كُلَّ يَوْمٍ خَمْسَ مراتٍ مَا تَقُولون ذَلِكَ يُبْقِي مِنْ دَرَنِهِ))؟ قَالُوا: لَا يُبْقِي مِنْ دَرَنِهِ شَيْئًا. قَالَ: ((فَذَلِكَ مِثْلُ الصَّلَوَاتِ الْخَمْسِ يَمْحُو الله بِهَا الْخَطَايَا))* رواه البخاري (528)، مسلم (667) الترمذي (2868) النسائي 1/230- 231

912/477 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سىلەر دەپ بېقىڭلارچۇ؟ ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئۆيىنىڭ ئالدىدا ئۆستەڭ بولۇپ، ئۇنىڭدا ھەر كۈنى بەش قېتىم يۇيۇنسا، ئۇ كىشىنىڭ بەدىنىدە كىرنىڭ ئەسىرى قالامدۇ؟ دەپ سورىغاندى، ساھابىلار: ياق، ئۇ كىشىنىڭ بەدىنىدە كىردىن ھېچقانداق ئەسەر قالمايدۇ، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەنە شۇنىڭدەك، الله بەش ۋاخ ناماز ئوقۇغان بەندىسىنىڭ خاتالىقلىرىنى ئۆچۈرىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 528)

3.نامازدىكى بىرلىك باراۋەرلىك. نامازدا ئادالەت ۋە تەڭ ـ باراۋەرلىك نامايەن بولىدۇ.

مۇئەززىن ھەييەئەلەل فەلەھ (يەنى نامازغا كېلىڭلار) دەپ نىدا قىلغىنىدا ئۇ، باي ـ كەمبەغەل، چوڭ ـ كىچىك، رىياسەتچى ۋە خىزمەتچىلەردىن تەركىب تاپقان، ناماز پەرز بولغان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن ئەزاننى ئاڭلىغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنى نامازغا چاقىرىدۇ. توپلانغان ۋاقىتلىرىدا بولسا، بىر سەپتە تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھېچقانداق بىر ئايرىمچىلىق ۋە ئالاھىدىلىك بولمايدۇ. چۈنكى ھەممىسى تۆۋەندىكى ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان رەۋىشتە ئاللاھنى ياد قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ ئۆيلىرىنىڭ بىرىدە ئۇنىڭغا باش ئېگىش ئۈچۈن بىر يەرگە توپلانغاندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَأَنَّ الْمَسَاجِدَ لِلَّهِ فَلَا تَدْعُوا مَعَ اللَّهِ أَحَدًا (18)]

«مەسجىدلەر ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھقا قوشۇپ ھېچكىمگە ئىبادەت قىلماڭلار». (جىن سۈرىسى 18 ـ ئايەت). يەنە ئۇلارنىڭ ھەممىسى قىبلىگە يۈز كەلتۈرگەن ھالدا، ھېچقانداق شېرىكى بولمىغان يالغۇز ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن باش ئەگكەن، ئۇنىڭغا بويسۇنغان ۋە ئۇنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورققان ھالدا بىر ئىمامنىڭ ئارقىسىدا تۇرغان ئاللاھنىڭ بەندىلىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئىلاھى موللۇقنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە يېغىشى ۋە ئۇلارنىڭ ئىلاھىي رەھمەتنىڭ ئۇز ئىچىگە ئېلىنىشى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَلاَ تُفْسِدُواْ فِي الأَرْضِ بَعْدَ إِصْلاَحِهَا وَادْعُوهُ خَوْفًا وَطَمَعًا إِنَّ رَحْمَتَ اللّهِ قَرِيبٌ مِّنَ الْمُحْسِنِينَ (56)]

« الله (پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىپ) يەر يۈزىنى تۈزىگەندىن كېيىن، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلماڭلار (اللهنىڭ ئازابىدىن) قورقان ۋە (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلغان ھالدا دۇئا قىلىڭلار، شۈبھىسىزكى اللهنىڭ رەھمىتى ياخشىلىق قىلغۇچىلارغا يېقىندۇر ». (ئەئراف سۈرىسى 56 ـ ئايەت)

4.ناماز گۇناھلارنى ئۆچۈرىدۇ. كامىل تاھارەت ئېلىپ خۇشۇ بىلەن ئوقۇلغان ھەر قانداق ناماز ئىنساندىن ئۆتكەن تۈرلۈك خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈپ گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشىغا سەۋەپ بولىدۇ. دوزاختىن قۇتۇلدۇرۇپ جەننەتكە باشلايدۇ.

914/479 ـ حُمْرَانَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: أن عُثْمَان– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– توضأ وقَالَ: وَالله لَأُحَدِّثَنَّكُمْ حَدِيثًا لَوْلَا آيَةٌ فِي كِتَابِ الله مَا حَدَّثْتُكُمُوهُ، سَمِعْتُ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ: ((لَا يَتَوَضَّأُ رَجُلٌ فَيُحْسِنُ وُضُوءَهُ ثُمَّ يُصَلِّي الصَّلَاةَ إِلَّا غُفِرَ لَهُ مَا بَيْنَهُ وَبَيْنَ الصَّلَاةِ الَّتِي تَلِيهَا)) قَالَ عُرْوَةُ: الْآيَةُ ﴿إِنَّ الَّذِينَ يَكْتُمُونَ مَا أَنْزَلْنَا مِنَ الْبَيِّنَاتِ وَالْهُدَى﴾ إِلَى قَوْلِهِ ﴿اللاعِنُونَ﴾*
رواه البخاري (160) مسلم (227) النسائي 80/1 مطولا، مالك في «الموطأ» 55/1– 56.

914/479 ـ ھۇمران رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تاھارەت ئېلىۋېتىپ مۇنداق دېگەن: الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سىلەرگە بىر ھەدىس سۆزلەپ بېرىمەن. ئەگەر الله تائالانىڭ كىتابىدا بىر ئايەت بولمىغان بولسا ئىدى، مەن ئۇنى سىلەرگە سۆزلەپ بەرمىگەن بولاتتىم. مەن ھەقىقەتەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى

ئاگلىغانىدىم: ھەر قانداق بىر كىشى كامىل تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇسا، ئۇ كىشىنىڭ شۇ ناماز بىلەن يەنە بىر ناماز ئارىلىقىدا ئۆتكۈزگەن خاتالىقى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. ئۇرۋە (راۋى) مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد كۆزدە تۇتقان ئايەت اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: {بۇ كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) كىشىلەرگە توغرا يولنى ئېنىق بايان قىلغىنىمىزدىن كېيىن، بىز نازىل قىلغان (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راست پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان) روشەن دەلىللەرنى ۋە توغرا يولنى يوشۇرىدىغانلارغا اللە لەنەت قىلىدۇ (يەنى رەھمىتىدىن يىراق قىلىدۇ)؛ لەنەت قىلغۇچىلار (يەنى پەرىشتىلەر ۋە مۇئمىنلەر)مۇ ئۇلارغا لەنەت قىلىدۇ. ) (مۇسلىم: 227)

915/480 ـ ومن رواياته: رأيتُ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ توضأ فأحسن الوضوء ثم قال: ((من توضأ نحو هذا الوضوء ثم أتى المسجد فركع ركعتين ثم جلس غفر له ما تقدم من ذنبه))* رواه البخاري (164)، مسلم (226)

915/480 ـ يۇقىرىقى ھەدىس باشقا بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: ئۇ زات (يەنى ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) تاھارەت ئېلىۋېتىپ مۇنداق دېدى: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇشۇنداق تاھارەت ئالغانلىقىنى كۆرگەن ئىدىم، رەسۇلۇللاھ تاھارەت ئېلىۋېتىپ: كىمكى مانا مۇشۇنداق تاھارەت ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، ئۇ نامازنىڭ ئارىسىدا اللە تائالادىن باشقا ھېچ نەرسە كۆڭلىگە كەچمىسە، اللە تائالا ئۇنىڭ ئىلگىرىكى گۇناھلىرىنى كەچۈرىدۇ، دېگەنىدى. (بۇخارى: 164)

916/481 ـ عُثْمَان– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: ((مَا مِنِ امْرِئٍ مُسْلِمٍ تَحْضُرُهُ صَلاَةٌ مَكْتُوبَةٌ فَيُحْسِنُ وُضُوءَهَا وَخُشُوعَهَا وَرُكُوعَهَا إِلَّا كَانَتْ كَفَّارَةً لِمَا قَبْلَهَا مِنَ الذُّنُوبِ، مَا لَمْ يُؤْتِ كَبِيرَةً، وَكَذَلِكَ الدَّهْرَ كُلَّهُ))* رواه مسلم (227)

916/481 ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر قانداق بىر مۇسۇلمان پەرز نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەن ھامان تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، نامازنى خۇشۇئ بىلەن رۇكۇلىرىنى جايىدا قىلغان ھالدا ئوقۇسا، شۇ ناماز بىلەن ئۇ كىشىنىڭ بۇرۇن ئۆتكۈزۈپ قويغان (چوڭ گۇناھلىرىدىن باشقا) گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ. (مۇسلىم: 227)

917/482 ـ ومنها: قال مالك– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– في المراد بالآية: أُرَاهُ يُرِيدُ هَذِهِ الْآيَةَ ﴿أَقِمِ الصَّلَاةَ طَرَفَيِ النَّهَارِ وَزُلَفًا مِنَ اللَّيْلِ إِنَّ الْحَسَنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ ذَلِكَ ذِكْرَى لِلذَّاكِرِينَ﴾*«الموطأ»61

917/482 ـ مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ مەزمۇنىغا بۇ ئايەتتە ئىشارەت بارلىقىنى كۆرسەتكەن: {كۈندۈزنىڭ ئىككى تەرىپىدە (يەنى ئەتىگەندە ۋە كەچقۇرۇن ۋاقىتلىرىدا) ۋە كېچىنىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا ناماز ئۆتىگىن. شۈبھىسىزكى، ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يۇيۇلىدۇ. بۇ، چۈشەنگۈچىلەر ئۈچۈن ۋەز نەسىھەتتۇر. (سۈرە ھۇد، 114 ئايەت)}

(مالك: 61)

918/483 ـ ومنها: ((مَنْ أَتَمَّ الْوُضُوءَ كَمَا أَمَرَهُ الله فَالصَّلَوَاتُ الخمس كَفَّارَة لِمَا بَيْنَهُنَّ))*
رواه مسلم (231)

918/483 ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان الله تائالا پەرز قىلغان تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئاندىن الله تائالا بۇيرىغان بەش ۋاخ نامازنى ئادا قىلسا، ئۇنىڭ بەش ۋاخ ناماز ئارىسىدا قىلغان خاتالىقلىرى ئۆچۈرۈلىدۇ. (مۇسلىم: 231)

5. ناماز ئىنساننى گۇناھ ۋە يامان ئىشلاردىن ساقلايدۇ. چۈنكى ناماز ئوقۇغان كىشى كۈندە بەش قېتىم ئاللاھ تائالانىڭ ھوزورىغا يۈزلىنىپ ، ئۇنىڭغا ئەھدىسىنى يېڭىلاپ تۇرغان ئىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى ئۆز ھىمايىسىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭغا ياخشى ئىشلارنىڭ يوللىرىنى ئوڭايلاشتۇرۇپ، يامان ئىشلاردىن ئۇزاقلاشتۇرىدۇ. نەتىجىدە ئۇنىڭغا شەيتان زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[اتْلُ مَا أُوحِيَ إِلَيْكَ مِنَ الْكِتَابِ وَأَقِمِ الصَّلَاةَ إِنَّ الصَّلَاةَ تَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاء وَالْمُنكَرِ وَلَذِكْرُ اللَّهِ أَكْبَرُ وَاللَّهُ يَعْلَمُ مَا تَصْنَعُونَ (45)]

«(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيي قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، (چۈنكى) ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ، ئاللاھنى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، ئاللاھ قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ»، (ئەنكەبۇت سۈرىسى 45 ـ ئايەت)

6.ناماز پاكىزلىق ۋە گۈزەللىككە يېتەكلەيدۇ. ناماز ئىنساننى پەقەت كىبىر، غەپلەت، مەغرۇرلۇق قاتارلىق مەنىۋى ئىللەتلەردىن تازىلاپلا قالماستىن يەنە ئىنسان بەدىنى ۋە كىيىملىرىنى پاسكىنىلىقلاردىن كىرلاردىن، يىقىمسىز ھىدلاردىن پاكلايدىغان چوڭ تازىلىنىشتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مَّنكُم مِّنَ الْغَائِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُم مِّنْهُ مَا يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (6)]

ئى مۆمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزلىرىڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى

تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، الله سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن الله شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ [سۈرە مائىدە 6ـ ئايەت]

7.ناماز ئىنساننىڭ سەۋىرچانلىقى ۋە چىدامچانلىقىنى ئاشۇرىدۇ. دۇنيانىڭ مۇسىبەتلىرى ۋە قىيىنچىلىقلىرى ئۈچۈن ناماز ئارقىلىق تەسەللى بېرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اسْتَعِينُواْ بِالصَّبْرِ وَالصَّلاَةِ إِنَّ اللّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ (153)]

ئى مۆمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار. الله ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر [سۈرە بەقەر 153ـ ئايەت].

[إِنَّ الْإِنسَانَ خُلِقَ هَلُوعًا (19) إِذَا مَسَّهُ الشَّرُّ جَزُوعًا (20) وَإِذَا مَسَّهُ الْخَيْرُ مَنُوعًا (21) إِلَّا الْمُصَلِّينَ (22) الَّذِينَ هُمْ عَلَى صَلَاتِهِمْ دَائِمُونَ (23)]

ئىنسان ھەقىقەتەن چىدامسىز يارىتىلدى. ئۇنىڭغا (يوقسۇزلۇق، ياكى كېسەللىك، يا قورقۇنچتەك) بىرەر كۆڭۈلسىزلىك يەتكەن چاغدا، زارلانغۇچىدۇر. بىرەر ياخشىلىق يەتكەن چاغدا، بېخىللىق قىلغۇچىدۇر. پەقەت (تۆۋەندىكىلەر بۇنىڭدىن) مۇستەسنا: ئۇلار نامازغا ھەمىشە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر [سۈرە مائارىج 19ـ23].

## نامازنى تەرك ئەتكۈچىلەرنىڭ ھۆكمى

ئالللاھۇ سۇبھانەھۇ ۋەتەئەلا نامازنى يولغا قويىدى ۋە ئۇنى ئىسلامنىڭ مۇنارى ۋە دىنىنىڭ تۈۋرىكى قىلدى. ھەدىستە بۇ ھەقتە مۇنداق كەلگەن.

29/20 – مُعَاذِ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: كُنْتُ مَعَ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي سَفَرٍ، فَأَصْبَحْتُ يَوْمًا قَرِيبًا مِنْهُ وَنَحْنُ نَسِيرُ، فَقُلْتُ: يَا رَسُولَ الله أَخْبِرْنِي بِعَمَلٍ يُدْخِلُنِي الْجَنَّةَ، وَيُبَاعِدُنِي من النَّارِ، قَالَ: لَقَدْ سَأَلْتَنِي عَنْ عَظِيمٍ، وَإِنَّهُ لَيَسِيرٌ عَلَى مَنْ يَسَّرَهُ الله عليه، تَعْبُدُ الله وَلَا تُشْرِكُ بِهِ شَيْئًا، وَتُقِيمُ الصَّلَاةَ، وَتُؤْتِي الزَّكَاةَ، وَتَصُومُ رَمَضَانَ، وَتَحُجُّ الْبَيْتَ، ثُمَّ قَالَ: أَلَا أَدُلُّكَ عَلَى أَبْوَابِ الْخَيْرِ؟ قلت: بلى يا رسولَ الله، قال: الصَّوْمُ جُنَّةٌ وَالصَّدَقَةُ تُطْفِئُ الْخَطِيئَةَ كَمَا يُطْفِئُ الْمَاءُ النَّارَ، وَصَلَاةُ الرَّجُلِ مِنْ جَوْفِ اللَّيْلِ شعار الصالحين، ثُمَّ تَلَا قوله تعالي: ﴿تَتَجَافَى جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ يدعون ربهم خوفا وطمعا﴾ الآية ثُمَّ قَالَ: أَلَا أُخْبِرُكَ بِرَأْسِ الْأَمْرِ وَعَمُودِهِ وَذِرْوَةِ سَنَامِهِ، فقُلْتُ: بَلَى يَا رَسُولَ الله، قَالَ: رَأْسُ الْأَمْرِ الْإِسْلَامُ، وَعَمُودُهُ الصَّلَاةُ، وَذِرْوَةُ سَنَامِهِ الْجِهَادُ، ثُمَّ قَالَ: أَلَا أُخْبِرُكَ بِمَلَاكِ ذَلِكَ كُلِّهِ؟ قُلْتُ: بَلَى يَا رسولَ الله، قَالَ: كُفَّ عَلَيْكَ هَذَا – وأشار إلى لسانه — قُلْتُ: يَا نَبِيَّ الله وَإِنَّا لَمُؤَاخَذُونَ بِمَا نَتَكَلَّمُ بِهِ؟ قَالَ: ثَكِلَتْكَ أُمُّكَ يَا مُعَاذُ وَهَلْ يَكُبُّ النَّاسَ فِي النَّارِ عَلَى وُجُوهِهِمْ – أَوْ قال عَلَى مَنَاخِرِهِمْ – إِلَّا حَصَائِدُ أَلْسِنَتِهِمْ؟!* أحمد 231/5، الترمذي (2616)

29/20 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر سەپەرگە بىللە چىققاندىم. بىر كۈنى، يولدا كېتىۋېتىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يېقىنلىشىپ قالدىمدە: ئى رەسۇلۇللاھ! ماڭا مېنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغان ۋە دوزاختىن يىراقلاشتۇرىدىغان بىرەر ئەمەلنى دەپ بەرگەن بولساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى مۇئاز! سەن ناھايىتى چوڭ بىر ئىشنى سورىدىڭ. بىراق ئۇ ئىش اللە ئاسان قىلغان كىشىگە ئاسان. اللەقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەستىن ئىبادەت قىل، نامازنى جايىدا ئادا قىل، زاكات بەر، روزا تۇت، ھەج قىل. مەن ساڭا بارلىق ياخشى ئىشلارنىڭ دەرۋازىلىرىنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟ روزا ئىنساننى گۇناھلاردىن ساقلايدىغان قالقان؛ سەدىقە سۇ ئوتنى ئۆچۈرگەندەك گۇناھلارنى ئۆچۈرگۈچى؛ كېچىدە قوپۇپ ناماز ئوقۇش تەقۋادار، سالىھ كىشىلەرنىڭ ئالامىتىدۇر، دېدى. ئاندىن اللە تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىنى ئوقۇدى: {ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن اللەنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ} (سۈرە سەجدە، 16 ـ 17 ـ ئايەت) پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەن ساڭا بۇ دىنىنىڭ بېشى، تۈۋرۈكى ۋە يۈكسەك پەللىسىنى دەپ بېرەيمۇ؟ دېدى. مەن: ھەئە، دەپ بەرگىن، دېۋىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ دىنىنىڭ بېشى ئىسلام (يەنى ئىسلامنى ھەقىقىي قوبۇل قىلىش)، تۈۋرۈكى ناماز، يۈكسەك پەللىسى جىھادتۇر، دېدى. ئاندىن كېيىن: مەن ساڭا بارلىق ياخشىلىقنىڭ جۇغلانغان يېرىنى دەپ بېرەي، دېدى ۋە ماڭا تىلىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: تىلىڭنى چىڭ تۇت! دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ! بىز سۆزلىرىمىزدىنمۇ ھېساب بېرەمدىمىز؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىسىت ساڭا، ئى مۇئاز! كىشىلەرنى دوزاختا دۈم تاشلايدىغان نەرسە شۇ تىللىرى بولماي نېمە؟ دېدى. (تىرمىزى: 2616)

ناماز جانابى ئاللاھ ئەڭ ئاۋۋال پەرز قىلغان بىر ئىبادەت بولۇپ، مىئراج كېچىسى پەرز قىلىنغان. نامازنىڭ ئىنتايىن ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى مەرتىۋىسىنىڭ ناھايىتى كاتتىلىقى تۇپەيلىدىن جانابى ئاللاھ ئۇنى ئەلچىسىگە بىۋاستە ئۇقتۇرغان بولۇپ، ئۇنى تەرك قىلغۇچىنىڭ جازاسى توغرىسىدا قاتتىق ئىپادە قوللاندى ۋە ئۇلارنى كۇپۇر ۋە ئازغۇنلۇق دەرىجىسىگىچە ئېلىپ باردى. شۇنىڭ ئۈچۈن كىمكى نامازدىن يىراقلاشسا، ئىسلامدىن يىراقلاشقان، پەرۋەردىگارىنىڭ غەزەپ نەپرىتىگە ئۇچرىغان، ئۆز دىنىنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغان، ئۆزىنى ھالاكەت گىرداۋىغا ئېلىپ بارغان ۋە بۇ سەۋەبتىن باشقا ياخشى ئىشلىرىنىمۇ بىكارغا چىقارغان بولىدۇ. ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىنىڭ ھۆكمى بولسا، ئىنكار قىلغۇچىنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوپمۇ ئوخشاشتۇر. چۈنكى ئەگەر ئۇنى ئېتىراپ قىلغان بولسا، ئۇنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن ئەمەل قىلىپ، بۇ ساماۋى ئەمىرلەرگە ئىتائەت قىلغان بۇلاتتى. ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَأَقِمِ الصَّلاَةَ طَرَفَيِ النَّهَارِ وَزُلَفًا مِّنَ اللَّيْلِ إِنَّ الْحَسَنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ ذَلِكَ ذِكْرَى لِلذَّاكِرِينَ

[(114)]

«كۈندۈزنىڭ ئىككى تەرىپىدە (يەنى ئەتىگەندە ۋە كەچقۇرۇن ۋاقىتلىرىدا) ۋە كېچىنىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا ناماز ئوقۇغىن، شۈبھىسىزكى ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يۇيۇلىدۇ. بۇ چۈشەنگۈچىلەر ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەتتۇر». (هۇد سۈرىسى 114 ـ ئايەت).

[اتْلُ مَا أُوحِيَ إِلَيْكَ مِنَ الْكِتَابِ وَأَقِمِ الصَّلَاةَ إِنَّ الصَّلَاةَ تَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاءِ وَالْمُنكَرِ وَلَذِكْرُ اللَّهِ أَكْبَرُ وَاللَّهُ يَعْلَمُ مَا تَصْنَعُونَ (45)]

«(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، (چۈنكى) ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ، ئاللاھنى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، ئاللاھ قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ»، (ئەنكەبۇت سۈرىسى 45 ـ ئايەت)

[فَإِذَا قَضَيْتُمُ الصَّلاَةَ فَاذْكُرُواْ اللّهَ قِيَامًا وَقُعُودًا وَعَلَى جُنُوبِكُمْ فَإِذَا اطْمَأْنَنتُمْ فَأَقِيمُواْ الصَّلاَةَ إِنَّ الصَّلاَةَ كَانَتْ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ كِتَابًا مَّوْقُوتًا (103)]

« نامازدىن فارىغ بولغىنىڭلاردا ئۆرە تۇرغان ۋە ياتقان ھالەتلىرىڭلاردا اللهنى ياد ئېتىڭلار (الله سىلەرگە دۈشمىنىڭلارغا قارشى ياردەم بېرىشى مۇمكىن). خاتىرجەم بولغان چېغىڭلاردا نامازنى (پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن) مۇكەممەل ئادا قىلىڭلار. شۈبھىسىزكى، ناماز مۆمىنلەرگە ۋاقتى بەلگىلەنگەن پەرز قىلىندى ». (نىسا سۈرىسى 103 ـ ئايەت)

982/526 ـ جَابِرَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((بَيْنَ الرَّجُلِ والشِّرْكِ تَرْكُ الصَّلَاةِ))* رواه مسلم (82)

982/526 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: بەندە بىلەن شېرىك ۋە كۇپرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پاسىل نامازنى تەرك ئېتىشتۇر. (مۇسلىم: 82، ئەبۇ داۋۇد: 4678)

985/527 ـ بُرَيْدَةَ رفعه: ((الْعَهْدَ الَّذِي بَيْنَنَا وَبَيْنَهُمُ الصَّلَاةُ، فَمَنْ تَرَكَهَا فَقَدْ كَفَرَ))* للترمذي(2621)

985/527 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدە دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىز بىلەن كاپىرلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرق نامازدۇر، كىمكى نامازنى تەرك ئەتسە (يەنى ئوقۇمىسا)، كاپىر بولىدۇ. (نەسائى: 463)

991/530 ـ ابْنِ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا–: أن النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ذَكَرَ الصَّلَاةَ يَوْمًا، فَقَالَ: ((مَنْ حَافَظَ عَلَيْهَا كَانَتْ لَهُ نُورًا وَبُرْهَانًا وَنَجَاةً يَوْمَ الْقِيَامَةِ، وَمَنْ لَمْ يُحَافِظْ عَلَيْهَا لَمْ يَكُنْ لَهُ نُورٌ وَلَا بُرْهَانٌ وَلَا نَجَاةٌ، وَكَانَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مَع فِرْعَوْنَ وَهَامَانَ وَأُبَيِّ بْنِ خَلَفٍ))* لأحمد والكبير

والأوسط

991/530 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى نامازنى تىلغا ئېلىپ مۇنداق دېگەن: كىمكى نامازنى تەرك قىلماي، ۋاقتىغا رىئايە قىلىپ ئوقۇسا، ناماز قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىگە نۇر، دەلىل ۋە نىجاتلىق بولىدۇ. كىمكى نامازغا بىپەرۋالىق قىلسا، ناماز ئۇ كىشىگە نۇر، ھۆججەت ياكى نىجاتلىقنىڭ ھېچ بىرى بولمىغاننىڭ ئۈستىگە، ئۇ كىشى قارۇن، پىرئەۋن، ھامان ۋە ئۇبەي ئىبنى خەلەفلەر بىلەن بىرگە بولىدۇ. (ئەلكەبىر، ئەلئەۋسەت، ئەھمەد: 6540)

يۇقىرىقى ۋە باشقا ھەدىسلەرگە ئاساسلانغان ھالدا نامازنىڭ ئىسلامدىكى كاتتا مەرتىۋىسى تۈپەيلىدىن بىر قىسىم ساھابىلەر نامازنى تەرك قىلغۇچىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى كۆز قارىشىدا بولۇپ، نۇرغۇنلىغان ئالىملارمۇ ئۇلارنىڭ بۇ كۆزقاراشلىرىغا قوشۇلغانلىقىنى ئىپادىلىگەن. شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلاردىن باشقا بىر قىسىم ئالىملار نامازنىڭ پەرزلىكىنى ئىنكار قىلماستىن قەستەن نامازنى تەرك قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھكار ـ پاسىق بولىدىغانلىقىنى سۆزلىگەن.

ئۆزلىرىنى بىز مۇسۇلمان، دەپ تونۇپ ئىسلامنىڭ رۇكنىلىرىنى ۋە پەرزلىرىنى ئادا قىلىش بىلەن مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى ئەمەلىيەتتە كۆرسەتمىگەنلەرنى شەرئەت ھۆكمى بويىچە كاپىر ياكى پاسىق، دەپ ئاتاش ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. بىز قۇرئان كەرىمنى ئوقۇغان ۋاقتىمىزدا ناماز ئوقۇمىغۇچىلارنى گۇناھكار، شۇ گۇناھى بىلەن جەھەننەمگە كەتكۈچىلەر دېگەنلىكىنى كۆرىمىز. بۇھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[أَفَنَجْعَلُ الْمُسْلِمِينَ كَالْمُجْرِمِينَ (35) مَا لَكُمْ كَيْفَ تَحْكُمُونَ (36)]

«بىز مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن باراۋەر قىلامدۇق؟ سىلەرگە نېمە بولدى؟ قانداقچە مۇنداق ھۆكۈم چىقىرىسىلەر!» (قەلەم سۈرىسى 35 ـ 36 ـ ئايەتلەر) شۇنىڭدەك، قۇرئان كەرىم ئۆزىنى مۇسۇلمانمەن دېگەن گۇناھكار كىشىنى مۇنداق سۈپەتلەيدۇ:

[كُلُّ نَفْسٍ بِمَا كَسَبَتْ رَهِينَةٌ (38) إِلَّا أَصْحَابَ الْيَمِينِ (39) فِي جَنَّاتٍ يَتَسَاءلُونَ (40) عَنِ الْمُجْرِمِينَ (41) مَا سَلَكَكُمْ فِي سَقَرَ (42) قَالُوا لَمْ نَكُ مِنَ الْمُصَلِّينَ (43) وَلَمْ نَكُ نُطْعِمُ الْمِسْكِينَ (44) وَكُنَّا نَخُوضُ مَعَ الْخَائِضِينَ (45) وَكُنَّا نُكَذِّبُ بِيَوْمِ الدِّينِ (46) حَتَّى أَتَانَا الْيَقِينُ (47) فَمَا تَنفَعُهُمْ شَفَاعَةُ الشَّافِعِينَ (48)]

«ھەر ئىنسان قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن (دوزاختا) مەھبۇستۇر، پەقەت ئەسھابى يەمىن (يەنى سائادەتمەن مۇئمىنلەر) بۇنىڭدىن مۇستاسنا، ئۇلار جەننەتلەردە بولۇپ، گۇناھكارلاردىن "سىلەرنى دوزاخقا كىرگۈزگەن نېمە؟ "دەپ سورايدۇ، ئۇلار (جاۋابەن ئېيتىدۇ: "بىز ناماز ئوقۇمىدۇق، مىسكىنلەرگە تائام بەرمىدۇق، بىز بىھۇدە سۆز قىلغۇچىلار بىلەن بىھۇدە سۆز قىلاتتۇق، قىيامەت كۈنىنى ئىنكار قىلاتتۇق، تاكى بىز ئۆلگىچە (شۇنداق قىلدۇق) "شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى ئۇلارغا پايدا بەرمەيدۇ (يەنى ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان شاپائەتچى بولمايدۇ، ئۇلارغا پۈتۈن ئەھلى زېمىن شاپائەت قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدۇ)». (مۇددەسسىر سۈرىسى 38ـ دىن 48 ـ ئايەتلەرغىچە).

ئۇنداق بولغانىكەن، نامازنى تەرك قىلىش ھېچ نەرسىنى قالدۇرمايدىغان، ئىنسانلارنىڭ

كۆزلىرىگە يىراقتىن كۆرۈنىدىغان دوزاخقا تاشلىنىپ مۇۋاپىق جازا بېرىلىشىنى ۋاجىب قىلىدۇ. «پەرۋەردىگارىڭ ھېچكىمگە زۇلۇم قىلمايدۇ». چۈنكى بىر كىشى ئۆز دىنىنىڭ بىر تۈۋرىكىنى يىقىتسا، پەرۋەردىگارىنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئاسىيلىق قىلسا، جانابىي ئاللاھ، توغرا يولغا باشلىغۇچى ۋە خۇش - بىشارەت بەرگۈچى، ۋەزىپىسىنى ئادا قىلغانلىقىغا رازى بولغان پەيغەمبەرنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە قارشى چىقسا، ئاللاھنىڭ ئاگاھلاندۇرغۇچى ئايەتلىرىنى ئاڭلاپ، ئۇنىڭدىن تەسىرلەنگەندىن كېيىن، يەنىلا باشتۇڭلۇق ۋە ئاسىلىق قىلىشنى داۋاملاشتۇرۇپ پەرۋەردىگارىغا بەندىچىلىك قىلىشتىن باش تارتقان بولسا... ئۇنداق كىشىگە قارىتا بۇ ھۆكۈم ھەرگىزمۇ ئېغىر ئەمەس. ئەگەر ئۇ كىشى ئۆز - ئۆزى بىلەن ئازراق ھېسابلىشىپ باقسا، ئەلۋەتتە ئۆزىنىڭ نامازنى تەرك قىلىش ئارقىلىق ئىسلام چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكەنلىكىنى ۋە قۇرئان كەرىمدىكى ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرىنى چۈشەنگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىس شېرىپلەرنى ئوقۇغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ بۇ ئادىل ھۆكمىگە قارشى چىقىش ھەققى يوقلۇقىنى بىلىپ يېتەتتى.

32/23 – ابْنِ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا– رفعه: ((بُنِيَ الْإِسْلَامُ عَلَى خَمْس: عَلَى أَنْ يُوَحَّدَ الله، وَإِقَامِ الصَّلَاةِ، وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وَصِيَامِ رَمَضَانَ، وَالْحَجِّ. فَقَالَ رَجُلٌ: الْحَجُّ وَصِيَامُ رَمَضَانَ، قَالَ: لَا، صِيَامُ رَمَضَانَ، وَالْحَجُّ))، كَذَا سَمِعْتُهُ مِنْ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ* رواه مسلم (16)

32/23 - ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىسلام دىنى اللەنىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش ۋە ھەج قىلىشتىن ئىبارەت بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلدى. بىر كىشى ئىبنى ئۆمەردىن: ھەج قىلىش دېگەن سۆزنى روزا تۇتۇش دېگەن سۆزدىن بۇرۇن دېدىمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئىبنى ئۆمەر: ياق، مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: رامزاندا روزا تۇتۇش ۋە ھەج قىلىش دەپ، ھەج كەلىمىسىنى كېيىن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. (مۇسلىم: 16)

33/24 – وفِي رواية: ((على أَنْ يُعْبَدَ الله، وَيُكْفَرَ بِمَا دُونَهُ، وَإِقَامِ الصَّلَاةِ، وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وَالحَجِّ إلى الْبَيْتِ، وَصَوْمِ رَمَضَانَ))* رواه مسلم (16)

33/24 - مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئىسلام دىنى اللەتىن باشقا بارچە مەبۇدلارنى ئىنكار قىلىپ، ئىبادەتنى پەقەت اللەقىلا قىلىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش ۋە بەيتۇللانى تاۋاب قىلىشتىن ئىبارەت بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلدى دېيىلگەن. (مۇسلىم: 16)

34/25 – وفِي أخرى: ((عَلَى خَمْسٍ: شَهَادَةِ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، وَأَنَّ مُحَمَّدًا عبده ورَسُوله، وَإِقَامِ الصَّلَاةِ، وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وحج البيت، وَصَوْمِ رَمَضَانَ))* رواه البخاري (8)، مسلم (16)22، الترمذي (2609)

34/25 - يەنە بىر رىۋايەتتە: ئىسلام دىنى اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد

سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم اللەنىڭ ئەلچىسىدۇر دەپ گۇۋاھلىق بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش ۋە بەيتۇللانى تاۋاپ قىلىشتىن ئىبارەت بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلدى دېيىلگەن. (تىرمىزى: 2609)

ھەرقانداق بىر نەرسىگە مەنسۇپلا بولۇپ قويۇش، مەنسۇپ بولغان ئىشنىڭ تەلىۋىگە لايىق ھەرىكەت قىلمىغۇچە ئۇ مەنسۇپلۇقتىن ئۈمىد قىلىنغان پايدا مەنپەئەت ئەمەلىيلەشمەيدۇ.

سىز ئىسلام دىنىغا مەنسۇب بولۇش ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭىزنىڭ ئاللاھ، دىنىڭىزنىڭ ئىسلام ۋە پەيغەمبىرىڭىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىگە رازىلىق بىلدۈردىڭىز. ئۇنداق بولغان ئىكەن سىزدىن تەلەپ قىلىنىدىغىنى بۇ دىنىنىڭ تاپشۇرۇقلىرىنى ياخشى ئىشلەپ، پەرزلىرىنى ئادا قىلىش، ئۇنىڭ رۇكنىلىرىنى تەلەپكە لايىق ئورۇنداش ۋە سىزنىڭ بەجا كەلتۇرۇشىڭىز تەلەپ قىلىنغان ئىشلارنىڭ ئەڭ مۇھىمى مۇسۇلماننىڭ ئالاھىدە بەلگىسى بولغان نامازدىن ئىبارەت ۋەزىپىنى ئورۇنداش ئارقىلىق مۇسۇلمان ئىكەنلىكىڭىزنى ئىسپاتلاشتۇر.

يەنە سىزدىن تەلەپ قىلىنغىنى كۈچ - قۇدرەت ئىگىسى بولغان پەرۋەردىگار ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان قۇرئان كەرىمنىڭ بۇيرۇقلىرىغا قولاق سېلىپ، قۇرئان ۋە قۇرئان نازىل قىلىنغان ئۇممەتكە مەنسۇپ بولغان ھالدا ئۇنىڭ ئەمرلىرىگە بىرمۇ بىر ئەمەل قىلىشتۇر.

يەنە سىزدىن تەلەپ قىلىنغىنى پەيغەمبىرىڭىزنىڭ كۆرسەتمىلىرى بويىچە مېڭىش، ئۇنىڭ نۇرى بىلەن يۇرۇش ۋە ئۇنىڭ ئەمرلىرىگە بىر - بىرلەپ ئىتائەت قىلىشتۇر. چۈنكى جانابى ئاللاھ سىزنى ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ ئىزىدىن مېڭىشقا بۇيرىغان.

ئەگەر سىز پەرۋەردىگارىڭىزنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئاسىيلىق قىلىپ، پەيغەمبىرىڭىزنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە خىلاپلىق قىلسىڭىز، قۇرئان كەرىمنى بىر تەرەپكە چۆرۈپ ئېتىۋەتسىڭىز، ئىسلامنىڭ تۇتقۇچلىرىنى بىر - بىرلەپ پاچاقلىسىڭىز ۋە ئەڭ ئاخىرىدا نامازنىمۇ تاشلاش ئارقىلىق تامنىڭ ئوڭ يۈزىگە تەپسىڭىز... سىز بۇنچە ئىشلارنى قىلغاندىن كېيىن، ئۆزىڭىزنىڭ مۇسۇلمان دەپ ئاتىلىشىڭىزنى توغرا دەپ قارامسىز؟ سىزنىڭ پەقەتلا مەن مۇسۇلمان دەپ قويىشىڭىز سىزگە پايدا بېرەرمۇ؟ ئەجەبا سىز دىنىغا مەنسۇپ بولغان ھالدا قېلىۋېرەرسىزمۇ؟ ياكى ئۇنىڭدىن خالاس بولۇپ، ئايرىلىپ دىن بىلەن ئارىڭىزدا تۇسالغۇ ۋە پەردىلەر مەيدانغا كېلەرمۇ؟ بۇ سۇئاللارغا مېنىڭ، سىزنىڭ ۋە پاك ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ھۆكمىدىكى جاۋابى ئۈچۇق - ئاشكارا ۋە مەلۇمدۇر.

985/527 - بُرَيْدَةَ رفعه: ((الْعَهْدَ الَّذِي بَيْنَنَا وَبَيْنَهُمُ الصَّلَاةُ، فَمَنْ تَرَكَهَا فَقَدْ كَفَرَ))* للترمذي(2621)

985/527 - ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدە دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىز بىلەن كاپىرلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرق نامازدۇر، كىمكى نامازنى تەرك ئەتسە (يەنى ئوقۇمىسا)، كاپىر بولىدۇ. (نەسائى: 463)

## ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىش

سىز ئاللاھ تائالانىڭ كەڭ دائىرىلىك مەغپىرەت قىلغۇچى، بەكمۇ ئەپۇ قىلغۇچى، مەرھەمەت قىلغۇچى، ھەممىدىن مۇھىمى ئۇنىڭ رەھمىتىنىڭ ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى،

ئۇ رەھمەتنىڭ ئىنسانلارنىڭ بېشىنىڭ ئۈستىدە، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ يېقىنراق بولۇشى، بولۇپمۇ ئىش ـ ھەرىكىتى ياخشى بولمىسىمۇ ئاللاھقا قارىتا ياخشى گۇماندا بولغان كىشىلەر ئۈچۈن شۇنداق ئىكەنلىكىگە بولغان ئېتىقادىڭىز، خىيال ــ پىكرىڭىزنى، دىن ئىشىنىڭ مەن يۇقىرىدا سىزگە كەلتۈرگەن مىساللارغا تەتبىقلاشقا بولمايدىغان بىر ئىش ئىكەنلىكى چۈشەنچىسىگە ئېلىپ بارمىسۇن!

شۈبھىسىزكى، مەنمۇ ئاللاھنىڭ ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئىكەنلىكى، كەڭ دائىرىلىك مەغپىرەت قىلغۇچى ئىكەنلىكى، رەھمىتىنىڭ ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلاردىكى نەرسىلەرنى قورشاپ تۇرغانلىقى، ئۇنىڭ شەپقەت ۋە كەرەمىنىڭ ئازلاپ قالمايدىغانلىقى، بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ سېخىلىق دېڭىزىدىن بىر تامچىنىڭ بارلىق ئىنسانلارنى نازۇ نېمەت ۋە ياخشىلىق بەرىكەتلىرى بىلەن قورشاپ تورۇشقا يېتىدىغانلىقى ھەققىدە سىزگە قوشۇلىمەن ۋە سىزنى قوللاپ قۇۋۋەتلەيمەن.

مەن بۇنى دەۋاتىمەن ھەمدە شۇنداق ئىكەنلىكىگە چىن پۈتىمەن. شۇنىڭ بىلەن بىرگە سىزنى قۇرئان كەرىمنىڭ بەزى ئايەتلىرىنى پىكىر ـ تەپەككۇر قىلىش ۋە پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس شېرىپلىرىدىن بىر نەرسە چۈشىنىش ئۈچۈن ئازراق مەن بىلەن بىللە بولۇشىڭىزنى ئۆتۈنىمەن. تاكى ئاللاھنىڭ رەھمىتى، ئۇنىڭ تەلەپ قىلغان ياكى قىلمىغان ۋە ئۇمىدمۇ قىلمىغان، ھەتتا خىيالىغمۇ كەلتۈرۈپ باقمىغان ۋە ئۇنىڭغا يۈزلىنىش، ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ھەققىدە ھېچ ئويلاپمۇ باقمىغان كىشىلەرگە ھەقسىز تارقىتىلىدىغان ئەرزان بىر نەرسىمۇ ياكى ئۇنداق ئەمەسمۇ؟ كۆرۈۋالايلى.

مەنچە، ساغلام چۈشەنچە ۋە مەنتىق ئىگىسى بولغان ئەقىل ۋە ئەبەدىي داۋاملىشىدىغان ئىسلام شەرىئىتى، رەھمەتنىڭ ھەممە كىشىگە بېرىلىدىغان بۇنچىۋالا خار ۋە تاشلاندۇق بىر نەرسە بولۇشىنى قوبۇل قىلمايدۇ! ھالبۇكى ئىنسانلارنىڭ ئىچىدە شۇنداق ئادەملەر باركى، ئۇلارنىڭ يامان قىلمىشلىرى تۈپەيلى تاغلار ئۇگىتەي ـ توگىتەي بولغىلى، ئاسمان يېقىلغىلى ۋە يەر تەۋرىگىلى تاسلا قالىدۇ. چۈنكى ئۇلار رەھمان تائالاغا تانىدۇ. ئۇنىڭ نازۇ نېمەتلىرىگە نانكورلۇق قىلىدۇ، ئىنسانلارغا زىيان ـ زەخمەت ۋە زۇلۇم سېلىش ئارقىلىق نەشتەرلەيدۇ. ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىگە ئاسىيلىق قىلىدۇ. ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئەمرلىرىگە خىلاپلىق قىلىدۇ. ھېچبىر ئەمرىگە قولاق سالمايدۇ، ئەكسىچە ھەر نەرسىنى ئۇلار ئەگەشكەن شەرىئەتنىڭ ئەكسىچە قىلىدۇ.

سىز مۇشۇ يوسۇندا ھەرىكەت قىلغانلارنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ رەھمىتىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت ئالىي ماقامغا ئېرىشەلەيدىغانلىقىغا قانداق قارايسىز؟ شۈبھىسىزكى ئۇلار رەھمەتتىن يىراق بولۇپ، رەھمەت بولسا ياخشى ئىش قىلغۇچىلارغا ناھايىتى يېقىندۇر. بۇ توغرىدا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

[وَاكْتُبْ لَنَا فِي هَذِهِ الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ إِنَّا هُدْنَا إِلَيْكَ قَالَ عَذَابِي أُصِيبُ بِهِ مَنْ أَشَاء وَرَحْمَتِي وَسِعَتْ كُلَّ شَيْءٍ فَسَأَكْتُبُهَا لِلَّذِينَ يَتَّقُونَ وَيُؤْتُونَ الزَّكَاةَ وَالَّذِينَ هُم بِآيَاتِنَا يُؤْمِنُونَ (156)]

«بىزگە بۇ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە ئېگىشلىك ياخشىلىق قىلغىن، بىز ھەقىقەتەن ساڭا تەۋبە قىلدۇق» دېدى. الله ئېيتتى: «ئازابىم بىلەن (بەندىلىرىمدىن) خالىغان كىشىنى ئازابلايمەن،

مىنىڭ رەھمىتىم مەخلۇقاتنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقتۇر. رەھمىتىمنى (كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) ساقلانغۇچىلارغا، (ماللىرىنىڭ) زاكىتىنى بېرىدىغانلارغا ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىمان ئېيتىدىغانلارغا تېگىشلىك قىلىمەن.». (ئەئراف سۇرىسى 156 ـ ئايەت)

چۈنكى رەھىم ـ شەپقەتكە پەقەتلا ياخشى گۇمان قىلىش قاتارلىقلار ئارقىلىق ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرۈش بولسا بۇ ئىماننىڭ تەلىۋىگە لايىق، ئۇنى تەستىقلايدىغان ئىشلاردۇر. ئىماننى قورۇق ئارزۇ بىلەن قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدۇ. لېكىن ئۇنىڭغا (ئىنساننىڭ) نەپسىدە ئورۇن ئالىدىغان، مەھكەم ئورۇنلىشىدىغان ۋە ئۇنى ئەمەلىيەتتە ئىسپاتلايدىغان ئىشلار بىلەن ئېرىشكىلى بولىدۇ.

64/46 – أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((ثَلَاثٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ وَجَدَ بِهن طَعْمَ الْإِيمَانِ مَنْ كَانَ الله وَرَسُولُهُ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِمَّا سِوَاهُمَا، وَمَنْ أحب عبدا لا يحبه إلا لله، ومن يكره أن يعود فِي الْكُفْرِ بَعْدَ أَنْ أَنْقَذَهُ الله مِنْهُ كما يكره أن يلقى فِي النار))* رواه البخاري (16)، مسلم (43)

64/46 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى ئۈچ خىسلەتنى ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرگەن كىشى ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيدۇ: الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرۈش، باشقىلارنى پەقەت الله ئۈچۈنلا دوست تۇتۇش ۋە الله ئۇنى كۇپۇرلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، كۇپۇرلۇققا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تاشلىنىشنى يامان كۆرگەندەك يامان كۆرۈش. (مۇسلىم 43)

69/47 – أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((لَا يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى أَكُونَ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِنْ وَالِدِهِ وَوَلَدِهِ وَالنَّاسِ أَجْمَعِينَ))* رواه البخاري (15)، مسلم (44)، النسائي 114/8- 115

69/47 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر قانداق بىر كىشى مېنى ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسى، بالاۋاقىسى ۋە جىمى ئىنسانلاردىن ئارتۇق كۆرمىگۈچە ھەقىقىي مۇئمىن بولالمايدۇ. (بۇخارى: 15)

70/48 – أَنَسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((لَا يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى يُحِبَّ لِأَخِيهِ مَا يُحِبُّ لِنَفْسِهِ))* رواه البخاري (13)

70/48 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۆزىگە ياخشى كۆرگەننى قېرىندىشىغىمۇ ياخشى كۆرمىگىچە، ھەقىقىي ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ. (بۇخارى:13)

71/49 – أَبِو أُمَامَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَنْ أَحَبَّ لِلَّهِ وَأَبْغَضَ لِلَّهِ وَأَعْطَى لِلَّهِ وَمَنَعَ لِلَّهِ فَقَدِ اسْتَكْمَلَ الْإِيمَانَ))* رواه أبو داود (4681)

71/49 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى الله ئۈچۈن ياخشى كۆرسە ۋە الله ئۈچۈن يامان كۆرسە، الله ئۈچۈن بەرسە ۋە الله ئۈچۈن بەرمىسە، ئىمانى مۇكەممەل بولىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 4681)

بۇلارنى ئوقۇغاندىن كېيىن سىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىتسىزلەنمەسلىكىڭلارنى سورايمەن. چۈنكى ئۇ ھەقىقەتەن سىلەرگە ئىنتايىن يېقىن ۋە كۆز ئالدىڭلاردا ھازىر بولىدۇ. ئۇنداق بولغانىكەن ئاللاھقا تەۋبە بىلەن قايتىڭ ۋە سەجدە قىلغۇچى ئابىدلار بىلەن بىللە بولۇڭ، ئاللاھنىڭ رەھمىتى، ئۇنىڭ مەغپىرىتى ۋە رازىلىقىدىن ئىبارەت كۆڭلىڭىز خالىغان نىمەتلەرگە ئېرىشىسىز. دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئومۇمىيۈزلۈك ھالدا نىجات تېپىش ۋە بەخىت سائادەتلىك بولۇشنىڭ يولى شۇدۇر.

ئۇنداق بولسا تەۋبىگە ئالدىراڭ، چۈنكى ئۇنىڭ دەرۋازىسى كىرگۈچىلەر ئۈچۈن ھەر ۋاقىت ئوچۇقتۇر. سىز ئاللاھقا ئالدىڭىزنىلا قىلسىڭىز ئاللاھ سىزگە ئالدىنى قىلىدۇ ۋە سىزگە كۈچلۈك، يېڭىلمەس بىر شەكىلدە ياردەم قىلىدۇ. دىنى ۋەزىپىلىرىڭىزنى ئادا قىلىڭ، ئاللاھقا قەتئىي ئىشەنگەن، قۇلچىلىق قىلغان ۋە سەجدە قىلغان ھالدا قىيامدا تۇرۇڭ، ئاللاھ سىزنىڭ گۇناھلىرىڭىزنى مەغپىرەت قىلىپ، خاتالىقلىرىڭىزنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ. سىزنى ئۆزىنىڭ رەھمەت قانىتى ئاستىغا ئالىدۇ. سىز ئۈچۈن باغۇ بوستانلار ھازىرلاپ، سىزگە ئايۋان ـ سارايلار ياسايدۇ. مۇنكەر ئىشلاردىن ساقلاپ جانابى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان نامازنى تەلەپكە لايىق ئوقۇشقا ئالدىراڭ.

شۇنىڭدەك، نامازنىڭ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان جانابى ئاللاھ ئۈچۈن خالىس ۋە ئۇنىڭدىن قورققان ھالدا ئوقۇلغان بىر ناماز بولۇشى ئۈچۈن قورۇق ئارزۇ ئارمان ئىگىلىرىگە ئوخشاش بولماڭ، چۈنكى نامازغا كېچىككىنە رىيا ئارىلىشىپ قالغان ھامان، ئوقۇغان نامىزىڭىز باتىل بولىدۇ. ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىنى بىكارغا كەتكۈزىۋېتىدۇ.

## قوبۇل بولمايدىغان ناماز

ئەسلىدە ناماز نەپسنى پاكلاپ، ئەخلاقنى گۈزەللەشتۈرىدۇ. ناماز ئوقۇغۇچىنى ھەرخىل گۇناھتىن، يالغانچىلىقتىن توسۇپ، ئۇنى كىرلەردىن ۋە نىجاسەتتىن پاكلايدۇ. ئەگەر ناماز ئوقۇيدىغان، ئەمما بۇنىڭ بىلەن بىرگە ناھەقتىن كىشىلەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى يەۋالىدىغان، كىشىلەرنىڭ ئۆز ـ ئارا مۇناسىۋىتىنى بۇزۇشقا ئورۇنىدىغان ۋە دىنىنىڭ ئىسىل خىسلەتلىرىگە زىت ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى قىلىدىغان، ھەتتا نامازنى ئىنسانلارنىڭ مەدھى ـ سانالىرىغا ئېرىشىش ۋاستىسى قىلىۋالغان، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئوقۇۋاتقان نامىزى بويىرىغان ياخشى ئىشلارغا تۈپتىن زىت كېلىدىغان گۇناھ ـ مەئسىيەتلەرنى يۈگىگەن ۋە نامىزى ئۇنى گۇناھتىن توسۇپ قالالمىغان كىشلەرنى كۆرگىنىمىزدە، شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، ئۇنىڭ نامىزى قوبۇل قىلىنمىغان باتىل بىر ناماز بولۇپ، ئۇنىڭ نامازلىرى كونا كىيىم توپلانغاندەك توپلىنىپ مەيلى ئۇ خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن يۈزىگە تاشلىنىدۇ. نامازلىرى ئۇنىڭغا ھېچ پايدا بەرمەيدۇ. ئۇ نامازلار ئۇنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرماستىن، ئەكسىچە بۇ خىل نامازلار ئارقىلىق يىراقلىق ۋە زىياندىن باشقىسى كۆپەيمەيدۇ.

1507/841 – النُّعْمَانُ بْن مُرَّةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((مَا تَرَوْنَ فِي الشَّارِبِ والزاني وَالسَّارِقِ؟)) – وَذَلِكَ قَبْلَ أَنْ تُنَزَّلَ الحدود– قَالُوا: الله وَرَسُولُهُ أَعْلَمُ. قَالَ: ((هُنَّ فَوَاحِشُ، وَفِيهِنَّ عُقُوبَةٌ، وَأَسْوَأُ السَّرِقَةِ الَّذِي يَسْرِقُ صَلَاتَهُ)). قَالُوا: وَكَيْفَ يَسْرِقُ صَلَاتَهُ يَا رَسُولَ الله؟ قَالَ: ((لَا يُتِمُّ

رُكُوعَهَا وَلَا سُجُودَهَا))* مالك

1507/841 ـ نۇئمان ئىبنى مۇررە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھاراق ئىچكەنلەرگە، ئوغرىلىق قىلغانلارغا، زىنا قىلغانلارغا قانداق قارايسىلەر؟ دەپ سورىدى. بۇ ۋاقىتتا، بۇلار توغرىسىدا تېخى ئايەت نازىل بولمىغان ئىدى. ئۇلار: الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇلار قەبىھ، رەزىل ئىشلار بولۇپ، ھەممىسىگە جازا بار. ئوغرىنىڭ ئەڭ يامىنى ناماز ئوغرىسىدۇر، دېدى. ئۇلار: ئى رەسۇلۇللاھ! ناماز ئوغرىسى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ، رۇكۇ ياكى سەجدىنى تولۇق قىلمايدۇ، دېدى. (مالىك: 403)

بۇنىڭدىنمۇ يامىنى ئىسلام شەرىئىتى نامازغا ئەھمىيەت بەرمىگەن، تاھارەتنى كامىل ئالمىغان، خۇشۇ ۋە خۇزۇئىنى تولۇق قىلمىغان، رۇكۇسىنى ۋە سەجدىسىنى تەلەپكە لايىق (تەئدىل ئەركان بىلەن) قىلمىغان كىشىلەرنىڭ نامازلىرىنى يۈزىگە ئاتىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ كۆڭۈل بۆلمەسلىكى مۇشەققەت تارتمىغانلىقتىن دېرەك بېرىدۇ. ئەگەر ئۇ مۇشۇ كاتتا ئەمەل ئۈچۈن چارچىمىسا باشقا قايسى ئىشتا چارچايدۇ؟

650/346ـ الْمِسْوَرَ بْنَ مَخْرَمَةَ: أَنَّهُ دَخَلَ عَلَى عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- ليلة طُعِنَ فَأَيْقَظَه لِصَلَاةِ الصُّبْحِ، فَقَالَ: عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-، نَعَمْ وَلَا حَظَّ فِي الْإِسْلَامِ لِمَنْ تَرَكَ الصَّلَاةَ فَصَلَّى عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- وَجُرْحُهُ يَثْقَبُ دَمًا*«الموطأ» 84

650/346ـ مىسۋەر ئىبنى مەخرەمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۇيىقەستكە ئۇچرىغان كېچىسى ئۇنىڭ يېنىغا كىرىپ، ئۇنى بامدات نامىزىغا ئويغاتقان ئىدىم. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: شۇنداق، نامازنى تەرك ئەتكەن ئادەمنىڭ ئىسلامدا نېسىۋىسى يوق دېدى ۋە نامىزىنى جاراھىتىدىن قان تېمىپ تۇرغان ھالدا ئوقۇدى. (مالىك: 84)

991/530 ـ ابْنِ عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا-: أن النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ذَكَرَ الصَّلَاةَ يَوْمًا، فَقَالَ: ((مَنْ حَافَظَ عَلَيْهَا كَانَتْ لَهُ نُورًا وَبُرْهَانًا وَنَجَاةً يَوْمَ الْقِيَامَةِ، وَمَنْ لَمْ يُحَافِظْ عَلَيْهَا لَمْ يَكُنْ لَهُ نُورٌ وَلَا بُرْهَانٌ وَلَا نَجَاةٌ، وَكَانَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ مَع فِرْعَوْنَ وَهَامَانَ وَأُبَيِّ بْنِ خَلَفٍ))* لأحمد والكبير والأوسط

991/530 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى نامازنى تىلغا ئېلىپ مۇنداق دېگەن: كىمكى نامازنى تەرك قىلماي، ۋاقتىغا رىئايە قىلىپ ئوقۇسا، ناماز قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىگە نۇر، دەلىل ۋە نىجاتلىق بولىدۇ. كىمكى نامازغا بىپەرۋالىق قىلسا، ناماز ئۇ كىشىگە نۇر، ھۆججەت ياكى نىجاتلىقنىڭ ھېچ بىرى بولمىغانىنىڭ ئۈستىگە، ئۇ كىشى قارۇن، پىرئەۋن، ھامان ۋە ئۇبەي ئىبنى خەلەفلەر بىلەن بىرگە بولىدۇ. (ئەلكەبىر، ئەلئەۋسەت، ئەھمەد: 6540)

343/183 - أبو مَالِكٍ الْأَشْعَرِيِّ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((الطُّهُورُ شَطْرُ الْإِيمَانِ،

وَالْحَمْدُ لِلَّهِ تَمْلَأُ الْمِيزَانَ، وَسُبْحَانَ اللهِ وَالْحَمْدُ لِلَّهِ تَمْلَآَنِ – أَوْ تَمْلَأُ– مَا بَيْنَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ، وَالصَّلَاةُ نُورٌ، وَالصَّدَقَةُ بُرْهَانٌ، وَالصَّبْرُ ضِيَاءٌ وَالْقُرْآنُ حُجَّةٌ لَكَ أَوْ عَلَيْكَ، كُلُّ النَّاسِ يَغْدُو فَبَايِعٌ نَفْسَهُ فَمُعْتِقُهَا أَوْ مُوبِقُهَا* رواه مسلم (223)، الترمذي (3517)، النسائي 5/5 – 6

343/183 ـ ئەبۇمالىك ھارىس ئىبنى ئاسىم ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. اللەقا ھەمدى ئېيتىش (يەنى ئەلھەمدۇلىللا دېيىش) تارازا مىزانىنى توشقۇزىدۇ. اللەنى پاك دەپ بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىش (يەنى سۇبھانئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى دېيىش) ئاسمان زېمىننىڭ ئارىسىنى (ساۋابقا) توشقۇزىدۇ. ناماز ئىنسانغا نۇر بېغىشلايدۇ. سەدىقە بېرىش كىشىنىڭ ئىمانىنىڭ پاكىتى، سەۋر قىلىش (كۈلپەتلەردە) نۇرلۇق چىراقتۇر، قۇرئان سېنىڭ پايداڭغا ياكى زىيىنىڭغا دەلىلدۇر. ھەممە ئادەم ئەتتىگەن قوپۇپ ۋاقتىنى بىر ئىشقا ئىشلىتىدۇ، ئۇ يا (ياخشى ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزىدۇ ياكى (يامان ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاك قىلىدۇ. (مۇسلىم: 223)

## پىچەك دەلىل

بەزى كىشلەرنى ناماز ئوقۇيلى دەپ چاقىرسىڭىز ئۇلار مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: "دىن نامازدا ئەمەس. مەسىلەن، نۇرغۇنلىغان كىشلەر باركى ئۇلار ناماز ئوقۇيدۇ. ھالبۇكى ئۇلارنىڭ دىللىرى قاپ ـ قارا، نامازنىڭ تېشىدا قىلىدىغان ئىشى گۇناھتىنلا ئىبارەت، بىزنىڭ بولسا قەلبىمىز پاك، شۇنىڭدەك، بىز دىننى ياخشى كۆرىمىز ۋە ئۇنى ناماز ئوقۇيدىغانلاردىن بەكرەك ھۆرمەتلەيمىز ۋاھاكەزا... مانا بۇ ئۇلارنىڭ پىچەك دەلىللىرىدۇر. خۇددى نامازلىرى قوبۇل قىلىنمىغان ئاشۇ ئادەملەر بۇلارنىڭ نەزىرىدە دىنغا ۋە ئەينى ۋاقتتا نامازغا قارشى دەلىلدۇر.

خۇددى دىن كۆڭۈللەردە دەپنە قىلىنىش ئۈچۈنلا كەلگەندەك ۋە ھېچ بولمىغاندا دىللىرىدىكى چۈشەنچە ۋە بۇ دىننىڭ ھاياتتا جانلىق ئىكەنلىكىنى نامايەن قىلىدىغان ھېچقانداق بىر كۆرۈنۈش يوقتەكدەك!

ئى ئىنسانلار ئاللاھتىن قورقۇڭلار، ئۇنىڭغا ياخشى ئەمەللەرنى ئىشلەش ئارقىلىق يېقىنلىششقا ۋەسىلە ئىزدەڭلار، مەشغۇلىيەتكە باغلىنىشتىن بۇرۇن ياخشى ئىشلارنى قىلىۋېلىشقا ئالدىراڭلار ۋە ئۆزەڭلار بىلەن پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ئارىسىدىكى مۇناسىۋەتنى كۆپ ناماز ئوقۇش، سەدىقە ـ ئېھسان قىلىش ئارقىلىق ياخشىلاڭلار.

بىلىڭلاركى، ئىسلام دىنى نامازدىنلا ئىبارەت بولمىغىنىدەك، دىلنىڭ پاكلىقىدىنلا ئىبارەتمۇ ئەمەس، بەلكى ئىسلام دىنى ھەم ناماز ھەم دىلنىڭ پاكلىقى ھەم مۇھەببەت ھەمدە ۋەدىگە ۋاپا قىلىش ھەم (ئاللاھ ئۈچۈن) قىيامدا تۇرۇش ھەمدە ئاللاھنى كۆرۈپ تورىۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشتۇر. ھەم سېخىلىق ھەم ھەج ھەم شاھادەت ئېيتىش ھەم زاكات ھەم ئىبادەت ھەم ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ھەمدە ھەممە ئىشلارنى خالىس ئاللاھ ئۈچۈن قىلىشتۇر. جانابى ئاللاھ بۇ توغرىدا مۇنداق دەيدۇ:

[فَادْعُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ وَلَوْ كَرِهَ الْكَافِرُونَ (14)]

« دىنىڭلارنى (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ قىلغان ھالدا اللهقا ئىبادەت قىلىڭلار، كاپىرلار،

ياقتۇرمىغان تەقدىردىمۇ ». (غاپىر سۈرىسى 14 ـ ئايەت)

يەنە ئىسلام دىنى قوماندانلىق ھەم ئىبادەتتۇر ھەم قۇرئان كەرىم ھەم قىلىچنى قولغا ئېلىپ ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ھەم ئىماندۇر ھەم ئىلىم ھەمدە ئەمەلدۇر ھەم ھەلىم ھەم تەمكىنلىكتۇر ھەم جەننەت ھەم جەھەننەمدۇر ھەم ئىتائەت ھەم ھۆرمەت ھەم جامائەت ھەم ئىنتىزامدۇر.

ئىسلام ئايرىلماس بىر پۈتۈن گەۋدە بولۇپ، پارچىلىنىشنى قوبۇل قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قۇرئاننىڭ بىر قىسمىغا ئىشىنىپ، يەنە بىر قىسمىغا ئىشەنمەسلىكى جائىز بولمايدۇ. ئۇ كىشى ھەم ئىشىنىشى ھەمدە بۇ ئىماننى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ھەممىگە ئەمەل قىلىشى كېرەك.

ئى مۇسۇلمانلار! ئاللاھتىن قورقۇڭلار ۋە ئۆلۈم كېلىشتىن بۇرۇن ئاللاھقا تەۋبە قىلىڭلار. كىمكى تەۋبە قىلسا، جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ، (گۇناھلىرىنى) مەغپىرەت قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ياخشى مۇئامىلە قىلىدۇ. رەھىم ـ شەپقەت تەلەپ قىلىش ئۈچۈن ئاللاھقا يۈزلەنگەن كىشىگە ئاللاھنىڭ رەھمىتى نېمە دېگەن كەڭرى-ھە! ئۇنداق بولسا سىلەر راھەت ۋە ئارامىڭلاردا بولغان ۋاقتىڭلاردا ئاللاھنى تونۇڭلار تاكى ئاللاھ سىلەرنى قىيىنچىلىقتا قالغان ۋاقتىڭلاردا تونۇسۇن. نىجاتلىققا ۋە ياردەمگە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن دىنىڭلارغا قايتىڭلار، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ كىتابى قۇرئان كەرىمنى ئوقۇڭلاركى، قۇرئان سىلەرگە (ئاخىرەتتە ئەسقتىدىغان) زاپاس بايلىق، نۇر ۋە يۇرۇقلۇق بولسۇن. يەنە سىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن نۇرغا ئەگىشىڭلار، جانابى ئاللاھ سىلەرگە بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى ئاۋات قىلىڭلار، پانى بولسىمۇ دۇنيادىكى نەسىۋەڭلارنىمۇ ئونۇتماڭلار، دۇنيالىق ئىشلار ئويۇن ـ چاقچاقتىن ئىبارەتتۇر، خالاس.

ئاللاھ سىلەرگە ئېھسان قىلغاندەك سىلەرمۇ (باشقىلارغا) ياخشىلىق قىلىڭلار، زېمىندا بوزۇقچىلىق ۋە پىتنە ـ پاساد چىقارماڭلار، نامازنى تەلەپكە لايىق ئوقۇڭلار، زاكىتىڭلارنى بېرىڭلار ۋە رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار. ئاللاھ يولىدا (پۇل ـ مېلىڭلار ۋە جېنىڭلار بىلەن) تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە جىھاد قىلىڭلار. شۈبھىسىزكى، سىلەرنى ئەڭ چوڭ جىھاد كۈتۈپ تۇرماقتا. ئەگەر ئۇ جىھادنى تائەت ـ ئىبادەت بىلەن، سەۋرى ـ تاقەت قىلىش بىلەن ۋە ھازىرلىنىش ئارقىلىق قارشى ئالمىساڭلار، زىيان تارتقۇچىلاردىن بولۇپ قالىمىز. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَسَارِعُواْ إِلَى مَغْفِرَةٍ مِّن رَّبِّكُمْ وَجَنَّةٍ عَرْضُهَا السَّمَاوَاتُ وَالأَرْضُ أُعِدَّتْ لِلْمُتَّقِينَ (133) الَّذِينَ يُنفِقُونَ فِي السَّرَّاء وَالضَّرَّاء وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ وَاللّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ (134)]

«پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان، كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار. تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىيىنچىلىقتىمۇ ئاللاھ يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلىدىغانلار، (ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. ئاللاھ ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ». (ئالى ئىمران سۈرىسى 133 ـ 134 ـ ئايەتلەر).

ئاللاھ تائالا ھەممىمىزنى ئەڭ توغرا يولغا باشلىسۇن، بىزنى تائەت ـ ئىبادەتلەرگە قارىتا چىداملىق بولۇشقا مۇۋەپپەق قىلسۇن. كۆڭۈللىرىمىزنى ناماز بىلەن خوش قىلسۇن، بىزگە (مەغلۇبىيەتسىز) چوڭ ياردەم قىلسۇن. ئىسلام دىنىغا غالىبىيەت ۋە ئىززەت ـ شەرىپىنى

قايتىدىن ئاتا قىلسۇن ۋە بۇ دىن ئۈچۈن تۆھپە قوشىدىغان كىشىلەرنى يېتىشتۈرسۇن. جانابى ئاللاھ نېمە دېگەن ياخشى ئىگە ۋە نېمە دېگەن ياخشى مەدەتكار ھە! بارلىق ھەمدۇ سانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھ تائالاغا خاستۇر.

# ئىككىنچى باپ. نامازدىكى خۇشۇ

## خۇشۇ دىگەن نىمە؟

خۇشۇ نامازدا تۇرغاندا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە ھەيبىتىدىن ئەيمەنگەن، كۆڭۈلنى ناماز بىلەنلا مەشغۇل قىلغان ۋە پۈتۈن پىكىر خىيالىنى ئاللاھ تائالاغا بېغىشلىغان ھالدا ، كەمتەرلىك ۋە ھۇشيارلىق بىلەن تۇرۇش دىگەنلىكتۇر.

خۇشۇنىڭ ئورنى قەلب. ئۇنىڭ مۇۋسى ئىنسان ئورگانلىرىدا كۆرۈلىدۇ. چۈنكى ئىنساننىڭ بارلىق ئورگانلىرى قەلبكە ئەگىشىدۇ. خۇشۇ شەنى ئۇلۇغ ، يوقۇلۇشى تېز، ھازىرقى زاماندا تېپىلىشى ئىنتايىن ئاز بولغان ھالەتتۇر. نامازدىكى خۇشۇ پەقەت ناماز ئۈچۈن كۆڭلىنى پۈتۈنلەي بېغىشلىغان كىشىگىلا ھاسىل بولىدۇ. شۇ ۋاقىتتىلا كۆڭۈل ناماز بىلەن ئارام تاپقان بولىدۇ ۋە نامازدىكى ھەقىقى ھوزۇر ھالاۋەتنى تېتىغىلى بولىدۇ.

925/487 ـ حُذَيْفَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: كَانَ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذَا أَحَزَنَهُ أَمْرٌ صَلَّى* رواه أبو داود (1319)

925/487 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: رەسۇلۇللاھ بىرەر ئىش تۈپەيلىدىن بىئارام بولسا، ناماز ئوقۇيتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 1319)

926/488 ـ أَنَسٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((حُبِّبَ إِلَيَّ النِّسَاءُ وَالطِّيبُ، وَجُعِلَ قُرَّةُ عَيْنِي فِي الصَّلَاةِ))* رواه النسائي3993

926/488 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: (الله) مېنى دۇنيالىقتىن ئاياللار ۋە خۇشبۇي نەرسىلەرنى ياخشى كۆرىدىغان قىلىپ (ياراتتى)، مېنىڭ خۇرسەنلىكىمنى نامازدا قىلدى. (نەسائى: 3939)

نامازنى خۇشۇ بىلەن ئوقۇش پەرىزدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[وَاسْتَعِينُواْ بِالصَّبْرِ وَالصَّلاَةِ وَإِنَّهَا لَكَبِيرَةٌ إِلاَّ عَلَى الْخَاشِعِينَ (45)]

سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (اللّٰہ تىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز اللّٰہ تىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن اللّٰہقا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر [سۈرە بەقەر 45ـئايەت].

بۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالانىڭ ھەيبىتىدىن ئەيمەنگەن ھالدا خۇشۇ بىلەن تۇرمىغۇچىلارنى سۆكۈشنى تەقەززا قىلىدۇ. نامازدا خۇشۇنى تەرك ئەتكۈچىلەرنىڭ سۆكۈلگەنلىكى خۇشۇنىڭ پەرىز ئىكەنلىكىنى كۆرستىدۇ.

[قَدْ أَفْلَحَ الْمُؤْمِنُونَ (1) الَّذِينَ هُمْ فِي صَلَاتِهِمْ خَاشِعُونَ (2)]

مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى. (شۇنداق مۆمىنلەركى) ئۇلار نامازلىرىدا (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىدىن سۈر بېسىپ كەتكەنلىكتىن) ئەيمىنىپ تۇرغۇچىلاردۇر [سۈرە مۇئمىنۇن 1-2-ئايەت].

[أُوْلَئِكَ هُمُ الْوَارِثُونَ (10) الَّذِينَ يَرِثُونَ الْفِرْدَوْسَ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ (11)]

ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرى سۈپەتلەرگە ئىگە مۆمىنلەر نازۇنېمەتلىك جەننەتنىڭ) ۋارىسلىرىدۇر. ئۇلار (يۇقىرى دەرىجىلىك جەننەت) فىردەۋسكە ۋارىسلىق قىلىدۇ، فىردەۋستە مەڭگۈ قالىدۇ [سۈرە مۇئمىنۇن 10-11- ئايەت].

يۇقىرقى ئايەتلەر، نامازدا خۇشۇنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەش بىلەن بىرگە ، ئۇنىڭ جەننەتلەرنىڭ ئەڭ ئىسىلى بولغان فىردەۋسكە ۋارىسلىق قىلىشنىڭ ۋاستىسى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. نامازنى خۇشۇ بىلەن ئوقۇش پەرزدۇر. خۇشۇ نامازنىڭ جېنىدۇر. ئۇنىڭدىن نىسىۋىسىنى ئالالمىغان ناماز ئۆلۈك نامازدۇر. چۈنكى ھەركىمنىڭ نامازدىن ئالىدىغان نىسىۋىسى پەقەت ئۇنىڭدا ئەقلى ئويغاق تۇرغان قىسمى بىلەنلا چەكلىنىدۇ. نامازغا بىرىلىدىغان ساۋاپمۇ خۇشۇغا قاراپ بولىدۇ. خۇشۇنى تەرك ئەتكەن كىشى بولسا ھىچ قانداق ساۋاپقا ئېرىشەلمەيدۇ.

## خۇشۇنىڭ نامازدىكى ھالىتى ۋە ئەمەللىرى

**ئەقىلنىڭ ئەمەللىرى**

1.نامازدا ئەقىل، ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى ئېتىراپ قىلغان ھالدا، پۈتۈن خىيالىنى يىغىپ ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلىقىنى ئويلاپ تۇرىدۇ.

2. نامازدا ئەقىل، بارلىق ھىممىتى ۋە كۈچىنى ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدىكى بۇ ئۇلۇغ مۇلاقاتقا بېغىشلاپ تۇرىدۇ.

3. نامازدا ئەقىل، ئاللاھتىن باشقا ھەممىدىن ئايرىلغان ھالدا كەمتەرلىك بىلەن تۇرىدۇ.

4. نامازدا ئەقىل، دۇنيالىق ئىشلاردىن قەتئىي قول ئۈزگەن ھالدا، بىر ئاللاھقىلا قاراپ تۇرغاندەك ھىس تۇيغۇ بىلەن ئەيمىنىپ تۇرىدۇ.

**قەلبنىڭ ئەمەللىرى**

1.نامازدا قەلب، ئاللاھقىلا بېغىشلانغان ھالدا ئۇنىڭ بىلەنلا بولىدۇ.

2. نامازدا قەلب، ئاللاھ تائالانىڭ ھەيۋىتىدىن ئەيمەنگەن ھالدا تۇرىدۇ.

3. نامازدا قەلب، ئاللاھ تائالاغا يىلىنىش ۋە يالۋۇرۇش بىلەن تۇرىدۇ.

4. نامازدا قەلب، ئاللاھ تائالا بىلەن بىۋاستە مۇلاقاتتا بولۇپ تۇرىدۇ.

**ھىسسى ئەزالارنىڭ ئەمەللىرى**

1.نامازدا تىل، ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلىش بىلەن مەشغۇل بولۇپ تۇرىدۇ.

2.نامازدا كۆز، پۈتۈن ھەركەتلىرىنى يىغىپ، سەجدە قىلىدىغان يەرگە تىكىلىپ دىققەت بىلەن تۇرىدۇ.

3. نامازدا قۇلاقلار، نامازدىكى قىرائەتتىن باشقا بارلىق ئاۋازلارنى ئاڭلاشتىن گاس بولغان ھالدا تۇرىدۇ.

4. نامازدا ئىككى قول، ئاللاھ تائالاغا ئەڭ ئالى ئىھتىرام بىلدۈرۈپ كىندىكنىڭ ئۈستىدە

باغلىنىپ تۇرىدۇ.

**تاشقى ئەزالارنىڭ ئەمەللىرى**

1.نامازدا ئىككى پۇت، ئاللاھ تائالانىڭ ھەر قانداق پەرمانىغا ھازىر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىگەن ھالدا تۈپ-تۈز ۋە راۋرۇس تۇرىدۇ.

2.نامازدا باش، ئاللاھ تائالاغا چوڭقۇر ھۆرمەت بىلدۈرگەن ھالدا كەمتەرلىكتىن ساڭگىلاپ تۇرىدۇ. ئاندىن رۇكۇدا ئاللاھ تائالاغا تېخىمۇ چوڭقۇرراق ھۆرمەت بىلدۈرۈپ تۆۋەنگە ئېگىلىدۇ. ئاندىن سەجدىدە يەرگە تېگىش ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا بولغان قۇلچىلىقنى ۋايىغا يەتكۈزىدۇ.

3. نامازدا يۈز، ئاللاھ تائالانىڭ مەنىۋى مۇلاقاتىغا يۈزلىنىپ تۇرىدۇ. سەجدىدە بولسا ئاللاھ تائالانى ئەڭ كۆرۈنەرلىك رەۋىشتە ئۇلۇغلاش ۋە ھەقىقى قۇلچىلىقنى ئىپادىلەش يۈزىسىدىن بۇ ھۆرمەتلىك يۈز يەرگە قويۇلىدۇ.

4. نامازدا رۇكۇ قىلغاندا، بەل ئاللاھ تائالاغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش يۈزىسىدىن ئېگىلىدۇ. بۇلاردىن باشقا ئىنساندىكى پۈتۈن ئورگانلارمۇ نامازدا ئاللاھ تائالاغا ئەڭ ئىتائەتچانلىق بىلەن تۇرۇپ يۇقىرقى ئەزالارغا ئىشتىراك قىلىدۇ.

## نامازدا خۇشۇ ھاسىل قىلىشنىڭ چارىلىرى

1.نامازدا تۇرغان كىشى ئۆزىنىڭ نىمە دەۋاتقانلىقىنى ۋە نىمە قىلىۋاتقانلىقىنى بىلىشى، خۇددى ئاللاھ تائالانى كۆرۈپ تۇرىۋاتقاندەك ياكى ئاللاھ مىنى كۆرۈپ تۇرىۋاتىدۇ دىگەندەك ھىس تۇيغۇ بىلەن ئاللاھقا مۇناجات قىلىش.

2288/1339 – سالمُ بنُ أبي الجعد قال: قال رجلٌ من خزاعة: ليتني صليت فاسترحت. فكأنهم عابوا ذلك عليه، فقال: سمعت رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يقول: ((أقم الصَّلاة يا بلال، أرحنا بها))* أبو داود (4985)

2288/1339 ـ سالىم ئىبنى ئەبۇل جەئد مۇنداق دەيدۇ: خۇزائە قەبىلىسىلىك بىر كىشى: كاشكى ناماز ئوقۇپ، راھەتلەنگەن بولسام، دىگەنىدى، باشقىلار ئۇنىڭغا ئەيىبلەش نەزىرى بىلەن قارىغىلى تۇردى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئادەم: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئى بىلال! نامازغا تەكبىر ئوقۇپ بىزنى راھەتلەندۈرگىن! دىگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 4985)

2.نامازدىكى رۇكۇ ۋە سەجدىلەر ئارىسىدىكى يۆتكىلىشلەرنى ئالدىرماي تەمكىنلىك بىلەن قىلىش.

1491/832 – وفي روايةٍ: فَإِذا رَكَعَ أَمْكَنَ كَفَّيْهِ مِنْ رُكْبَتَيْهِ، وَفَرَّجَ بَيْنَ أَصَابِعِهِ، وهَصَرَ ظَهْرَهُ غَيْرَ مُقْنِعٍ رَأْسَهُ، وَلَا صَافِحٍ بِخَدِّهِ. وَقَالَ: إِذَا قَعَدَ فِي الرَّكْعَتَيْنِ قَعَدَ عَلَى بَطْنِ قَدَمِهِ الْيُسْرَى وَنَصَبَ الْيُمْنَى، فَإِذَا كَانَ فِي الرَّابِعَةِ أَفْضَى بِوَرِكِهِ الْيُسْرَى إِلَى الْأَرْضِ، وَأَخْرَجَ قَدَمَيْهِ مِنْ نَاحِيَةٍ وَاحِدَةٍ* رواه أبو داود (731)

1491/832 ـ بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رۇكۇ قىلغاندا، ئىككى قولىنى ئىككى تىزىغا قويۇپ، بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتاتتى. دۈمبىسىنى تۈز

قىلاتتى، بېشىنى ئېگىلمۇ ئېگىۋالمايتتى. ئىككى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەيتتى. تۆتىنچى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول يانپىشىنى يەرگە تەگكۈزۈپ، ئىككى پۇتىنى يان تەرەپتىن چىقىرىپ ئولتۇراتتى. يەنە بىر رىۋايەتتە: سەجدىدە ئىككى قولنى بەكمۇ يىغىۋالماي، بەكمۇ يېيىۋالماي، ئوتتۇراھال قوياتتى ۋە بارماقلىرىنى قىبلىگە قارىتاتتى، دېيىلگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇندىن كېيىن سەجدە قىلىپ بۇرنى ۋە پېشانىسىنى يەرگە قوياتتى، ئىككى قولنى ئىككى قولتۇقىدىن يىراق قىلىپ، ئىككى ئالقىنىنى دولىسىنىڭ باراۋىرىدە تۇتاتتى. سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرگەندە، (ئىككى سەجدە ئارىسىدا) تاكى ئۇگە ئۇگىلىرى ئۆز ئورنىغا تولۇق چۈشكەنگە قەدەر رۇس ئولتۇراتتى. سەجدىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن سول پۇتىنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇراتتى. ئوڭ ئالقىنىنى ئوڭ تىزىنىڭ ئۈستىگە، سول ئالقىنىنى سول پۇتىنىڭ ئۈستىگە قوياتتى ۋە (كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن) ئىشارەت قىلاتتى، دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان)

3.نامازدا ئۆلۈمنى ياد ئېتىش. تەبىئىكى ئۆلۈش ئالدىدا ئەڭ ئاخىرقى قېتىملىق نامازنى ئوقۇۋاتقان ئادەم بۇ نامازنى چوقۇم ۋايىغا يەتكەن خۇشۇ بىلەن ئوقۇيدۇ.

4.نامازدىكى قىرائەت، دۇئا ـ تەسبىھلەرنى بىلىپ ئويلاپ ئوقۇش ۋە پىكىر يۈرگۈزۈش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[كِتَابٌ أَنزَلْنَاهُ إِلَيْكَ مُبَارَكٌ لِّيَدَّبَّرُوا آيَاتِهِ وَلِيَتَذَكَّرَ أُوْلُوا الْأَلْبَابِ (29)]

(بۇ) ئۇلارنىڭ ئايەتلەرنى تەپەككۇر قىلىشلىرى ئۈچۈن، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن بىز ساڭا نازىل قىلغان مۇبارەك كىتابتۇر [سۈرە ساد 29ـ ئايەت].

5. نامازدا ئوقۇلغان قۇرئان سۈرىسىنى ئايەتـ ئايەت بويىچە ئوقۇش لازىم. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى. ھەر بىر ئايەتنىڭ بېشىدا توختاش سۈننەتتۇر. گەرچە ئالدىنقى ئايەتنىڭ مەنىسى كېيىنكى ئايەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولسىمۇ، بۇ ئىككى ئايەت ئوتتۇرىسىدا توختاش ئەۋزەلدۇر. ھەر بىر ئايەتتىن كېيىن توختاپ ئوقۇش « خۇشۇئ » نىڭ ھاسىل بولىشى ئۈچۈن پايدىلىقتۇر.

1358/750 – ولهُ ولمالكٍ مسلم الترمذي عن (حَفْصَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–) نَحْوُه وفيه: فَكَانَ يُصَلِّي فِي سُبْحَتِهِ قَاعِدًا، وَكَانَ يَقْرَأُ بِالسُّورَةِ ويُرَتِّلُهَا حَتَّى تَكُونَ أَطْوَلَ مِنْ أَطْوَلَ مِنْهَا* رواه مسلم (733)، الترمذي (373)، النسائي 223/3

1358/750 ـ ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولۇشتىن بىر يىل بۇرۇن نەپلە نامىزىنى ئولتۇرۇپ ئوقۇشقا باشلىغان، مەن ئۇنىڭدىن ئىلگىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ نەپلە نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇغانلىقىنى ھېچ كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (نامازدا) ئايەتلەرنى تەرتىل بىلەن (ئالدىرىماي) ئوقۇيتتى. شۇنىڭ بىلەن، ئوقۇغان سۈرىسى (ئەسلىدە ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزۇن سۈرىدىن) ئۇزۇن بىلىنىپ كېتەتتى. (مۇسلىم: 733)

6.قۇرئاندىكى ھەر بىر ھەرپنى دانەـ دانە چىقىرىپ تەرتىل بىلەن ئوقۇش.

2251/1314 – حذيفةُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: صلَّيْتُ مع النبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ذات ليلةٍ فافتتح البقرة فقلتُ يركعُ بها ثمَّ افتتح النِّساء فقرأها ثم افتتح آل عمران فقرأها، فقرأ مُترسِّلاً إذا مرَّ بآيةٍ فيها تسبيح سبَّحَ وإذا مرَّ بسؤالٍ سألَ وإذا مرَّ بتعوذٍ تعوَّذ ثم ركع فجعل يقولُ: ((سبحان ربِّي العظيم)) وكان ركوعه نحوًا من قيامهِ ثمَّ قال سمع الله لمن حمدهُ ربنا لك الحمد ثم قام قيامًا طويلاً قريبًا ممَّا ركع ثمَّ سجد، فقال: ((سبحان ربِّي الأعلى))، فكان سجُودُهُ قريبًا من قيامِهِ* مسلم (772)، النسائي

2251/1314 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر كېچىسى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. سۈرە بەقەرنى باشلىدى، يۈزىنچى ئايەتتە رۇكۇ قىلىدىغۇ دەپ ئويلىسام، ئۇنىڭدىن ئۆتۈپ كەتتى. ئاندىن سۈرە بەقەرنى ئوقۇپ رۇكۇ قىلىدىغۇ دېسەم، ئۇنىڭدىنمۇ ئۆتۈپ، سۈرە نىسانى باشلىدى. ئۇنىمۇ تۈگىتىپ، ئالى ئىمرانىنى باشلاپ ئۇنىمۇ تۈگەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئايەتلەرنى ئالدىرىماي (يەنى تەرتىل بىلەن) ئوقۇيتتى. تەسبىھ بار ئايەتتىن ئۆتسە، تەسبىھ ئېيتاتتى. ئىلتىجا بار ئايەتتىن ئۆتسە، ئىلتىجا قىلاتتى. پاناھ تەلەپ قىلىش ئايىتىدىن ئۆتسە، پاناھ تەلەپ قىلاتتى. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ: سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم (بۈيۈك رەببىم بارلىق ئەيىب نۇقساندىن پاكتۇر) دېگەن زىكرنى باشلىدى ۋە رۇكۇدىمۇ خۇددى قىيامدا تۇرغاندەك ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن: سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە (اللە تائالا ئۆزىگە ھەمدى ئېيتقان كىشىنى ئاڭلايدۇ)، رەببەنا لەكەلھەمدۇ (ئى رەببىمىز! بارلىق ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر)، دەپ رۇكۇدىن تۇردى. ئاندىن رۇكۇدا تۇرغاندەك (ئۇزۇن ۋاقىت) ئۆرە تۇردى. ئاندىن سەجدە قىلىپ: سۇبھانە رەببىيەل ئەئلا (ئۇلۇغ رەببىم بارلىق ئەيىبتىن پاكتۇر)، دېگەن زىكرنى باشلىدى ۋە (سەجدىدە) خۇددى قىيامدا تۇرغاندەك ئۇزۇن تۇردى. (مۇسلىم: (772

7.نامازدا ئاللاھ تائالا ماڭا سۆز قىلىۋاتىدۇ، دىگەن ھىس تۇيغۇ بىلەن تۇرۇش.

762 /1383 – (أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–) رفعه: ((مَنْ صَلَّى صَلَاةً لَمْ يَقْرَأْ فِيهَا بفاتحة الكتاب فَهِيَ خِدَاجٌ –ثَلَاثًا– غَيْرُ تَمَامٍ)) فَقِيلَ لِأَبِي هُرَيْرَةَ: إِنَّا نَكُونُ وَرَاءَ الْإِمَامِ، فَقَالَ ﴿اقْرَأْ بِهَا﴾ فِي نَفْسِكَ، فَإِنِّي سَمِعْتُ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ: ((قَالَ الله عزَّ وجل: قَسَمْتُ الصَّلَاةَ بَيْنِي وَبَيْنَ عَبْدِي نِصْفَيْنِ وَلِعَبْدِي مَا سَأَلَ، فَإِذَا قَالَ الْعَبْدُ: ﴿الْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ﴾ قَالَ الله: حَمِدَنِي عَبْدِي، وَإِذَا قَالَ: ﴿الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ﴾ قَالَ الله: أَثْنَى عَلَيَّ عَبْدِي، وَإِذَا قَالَ: ﴿مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ﴾ قَالَ: مَجَّدَنِي عَبْدِي، وإذا قَالَ: ﴿إِيَّاكَ نَعْبُدُ وَإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ﴾ قَالَ: هَذَا بَيْنِي وَبَيْنَ عَبْدِي وَلِعَبْدِي مَا سَأَلَ، فَإِذَا قَالَ: ﴿اهْدِنَا الصِّرَاطَ الْمُسْتَقِيمَ صِرَاطَ الَّذِينَ أَنْعَمْتَ عَلَيْهِمْ غَيْرِ الْمَغْضُوبِ عَلَيْهِمْ وَلَا الضَّالِّينَ﴾ قَالَ هَذَا بيني وبين عَبْدِي وَلِعَبْدِي مَا سَأَلَ))* مسلم (395)، الترمذي (2953)، النسائي 2/135- 136

762 /1383 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: كىمكى نامىزىدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىسا، ئۇ ناماز كەمتۈك (يەنى تولۇق بولمىغان) بولىدۇ،

دېگەنلىكىنى ۋە بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغانلىقىنى ئېيتقاندى، بىرسى ئەبۇ ھۇرەيرەگە: بىز ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ تۇرىدىغان تۇرساق ؟! دېدى. ئەبۇ ھۇرەيرە: ئىچىڭدە ئوقۇغىن، مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: مەن نامازنى ئۆزۈم بىلەن بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىككىگە بۆلدۇم، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇ نەرسە بېرىلىدۇ. ئەگەر بەندەم: " الْحَمْدُ للّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ* (يەنى پۈتۈن ھەمدۇسانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بىر اللەقا خاستۇر) " دېسە، مەن: "بەندەم ماڭا ھەمدە ئېيتتى " دەيمەن. ئەگەر بەندەم: الرَّحْمـنِ الرَّحِيمِ *(يەنى الله ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان دۇر)" دېسە، مەن: "بەندەم مېنى مەدھىيىلىدى " دەيمەن. ئەگەر: مَلِكِ يَوْمِ الدِّينِ* (يەنى قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر) " دېسە، مەن: "بەندەم مېنى ئۇلۇغلىدى ۋە ئىشلىرىنى ماڭا تاپشۇردى " دەيمەن. ئەگەر: إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ* (يەنى ئى الله! بىز ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز) " دېسە، مەن: "بۇ مەن بىلەن بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىش، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇنى بېرىمەن " دەيمەن. ئەگەر بەندەم: اهدِنَا الصِّرَاطَ المستَقِيمَ *صِرَاطَ الَّذِينَ أَنعَمتَ عَلَيهِمْ غَيرِ المغضُوبِ عَلَيهِمْ وَلاَ الضَّالِّينَ* (ئى الله! بىزنى غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا باشلىغىن) " دېسە، مەن: "بەندەمنىڭ بۇ تىلىكى ھاسىلدۇر، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇ بېرىلىدۇ " دەيمەن. (مۇسلىم 395)

## نامازنى خۇشۇ بىلەن ئادا قىلىشقا ياردەم بېرىدىغان ئىشلار

1. الله تائالانىڭ ھەممىنىڭ پادىشاھى، ئاسمان-زېمىننى كونترول قىلغۇچى، پاك ۋە ھەممىدىن غالىپ، بۈيۈك قۇدرىتىنى ئەسلەش؛

2. ئۆزىڭىزنىڭ كەمچىللىكىڭىزنى، ئاجىزلىقىڭىزنى ۋە سىزنىڭ خۇشۇنى كامالەتكە يەتكۈزۈشكە ياردەم بېرىدىغان بۈيۈك اللهقا نەقەدەر مۇھتاج ئىكەنلىكىڭىزنى ئەسلەش؛

3. دۇنيا ئەرزىمەس نەرسە بولۇپ مەنپەئەتلىرى چەكلىك، مەڭگۈلۈك ئاخىرەتكە مەنسۇپ بىز اللهنىڭ ھوزۇرىغا قايتىدىغانلىقىمىزنى ئەسلەش؛

4.نامازنى ئادا قىلىشتا ئالدىرىماسلىق، ئالدىراڭغۇلۇق خۇشۇنى زايا قىلىدۇ، نامازنى ئالدىرماي، ئەستايىدىللىق بىلەن ئادا قىلىش ؛

5.نامازنى ئەۋۋەلقى ۋاختىدا ئادا قىلىش، تاھارەتنى كامىل ئېلىش؛

6. دىللارنى ئويغىتىدىغان سۈرەئەتلەرنى ئىخلاس بىلەن ئادا قىلىش؛

7. ناماز جەريانىدا - نامازدىن سىرتىقى-ھەركەتلەرنى قىلماسلىق، شۇك تۇرۇش ئەستايىدىللىق بىلەن ئېلىپ بېرىش؛

8. ناماز ۋاختىدا بارلىق مەشغۇلاتلاردىن ساقلىنىش، ئەبۇ دەردا (الله ئۇ كىشىدىن رازى بولسۇن)كىشىنىڭ دەنالىقى- نامازغا كۆڭلى خاتىرجەم كىرىش ئۈچۈن، نامازغا كىرىشتىن بۇرۇن ئىشلىرىنى تۈگىتىشى كېرەك، دىگەن. بىز شەيتاننىڭ ئازدۇرىشى ۋە ۋەسۋەسە قىلىشىدىن اللهتىن پاناھ تىلەپ، نامازنى ئادا قىلىش جەريانىدا ئۆزىمىزنى دۇنيا ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل قىلماسلىقىمىز كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئەستايىدىللىق بىلەن

ناماز ئوقۇشىمىزغا ۋەسىيەت قىلغان.

9.تەسىرلىنىپ مۇلاھىزە بىلەن ناماز ئوقۇشقا تەسىر يەتكۈزىدىغان ئادەتلەردىن ۋە شەكىللۋازلىقتىن ساقلىنىش كېرەك.

10.شەرئىەت ئىلىملىرىنى كۆپ ئۆگىنىشكە تىرىشىش، اللهنى تونۇشنى ۋە ياخشى كۆرۈشنى زىيادە قىلىش، اللهنىڭ ئازابىدىن قورقۇپ، رەھمىتىدىن ئۈمىدۋار بولۇش، اللهنىڭ ھۇزۇرىدىكى نەرسىلەرگە ئىشىنىش؛

11.بارلىق گۇناھلىرىدىن تەۋبە قىلىش، (يەنى اللهنىڭ ھۇزۇرىغا قايتىش) تەۋبىنى قايتا-قايتا يېڭىلاش؛

12.قۇرئان ئوقۇشنى كۆپ قىلىش، زىكىر-تەسبىھلەر بىلەن كۆپ شۇغۇللىنىش، ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەش ۋە رىيادىن ساقلىنىپ، ئۆزىدىن ــ ئۆزى كۆپ ھېساپ ئېلىش كېرەك.

## نامازدىكى خۇشۇئنىڭ يوقۇلىشغا ياكى ئاجىزلىششىغا سەۋەپ بولىدىغان ئىشلار

1.يانپونلارنى ئۇچۇق قويۇپ نامازغا تۇرۇش. يانپوننى ئۇچۇق قويۇپ نامازغا كىرگەن ئادەم ئۆزىنىڭلا ئەمەس ، جامائەتنىڭمۇ نامىزدىكى خۇشۇسىنى يوقۇتۇپ ئازار يەتكۈزىدۇ.

2.كىشىنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغان ياكى بۇزىدىغان تۈرلۈك بىزەك، نەقىشلەر كۆپ بولغان ئورۇنلار ۋە جايىنامازلاردا ناماز ئوقۇسا ۋە شۇنداق كىيىملەر بىلەن ناماز ئوقۇسا خۇشۇ يوقىلىدۇ ياكى ئاجىزلايدۇ.

3. تەرەت قىستىغاندا نامازغا تۇرۇش.

1638/924 – وله عن زَيْدِ بْنِ أَسْلَمَ أَنَّ عمر– بْنَ الْخَطَّابِ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قَالَ: لَا يُصَلِّيَنَّ أَحَدُكُمْ وَهُوَ ضَامٌّ بَيْنَ وَرِكَيْهِ* رواه مالك 148/1

1638/924 ـ زەيد ئىبنى ئەسلەم ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىككى ساغرىنىڭ ئارىسىنى قىسىپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇماڭلار (يەنى تەرەت قىستىغان ھالەتتە ناماز ئوقۇماڭلار). (مالىك رىۋايەت قىلغان)

4. تائام تەييار بولغاندا نامازغا تۇرۇش.

1639/925 – ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە «مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: تاماق تەييار بولغاندا ۋە چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىستىغاندا، ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى.» دېيىلگەن. (مۇسلىم: 560)

5.ئۇيقۇسى ئېچىلمىغان، مۈگدىگەن ، چارچىغان ھالەتتە نامازغا تۇرۇش.

1634/920 – عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– رفعته: ((إِذَا نَعَسَ أَحَدُكُمْ وَهُوَ يُصَلِّي فَلْيَرْقُدْ حَتَّى يَذْهَبَ عَنْهُ النَّوْمُ، فَإِنَّ أَحَدَكُمْ إِذَا صَلَّى وَهُوَ نَاعِسٌ لَا يَدْرِي لَعَلَّهُ يذهب يَسْتَغْفِرُ فَيَسُبُّ نَفْسَهُ))* رواه البخاري (212)، مسلم (786)

1634/920 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قايسى بىرىڭلارنى ناماز ئوقۇۋېتىپ مۈگدەك باسسا، ئۇيقۇسى

قانغۇچە ئۇخلىسۇن. چۈنكى مۈگدەپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇغان كىشى ئىستىغفار ئوقۇدۇم دەپ، ئۆزىنى تىللاپ سېلىشى مۇمكىن. (بۇخارى: 212)

6.نامازدا تۇرۇپ سەجدە قىلىدىغان جاينى سۈرتۈش، تازىلاش ياكى تۈزلەش بىلەن مەشغۇل بولۇش.

7.نامازدا ئۇياق بۇياققا قاراش. نامازدا تۇرۇپ ئۇياق بۇياققا قارىغان ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدىن يۈز ئۆرىگەن بولىدۇ. نامازدا تۇرۇپ كۆڭۈلنى ئۇياق بۇياققا يۈگۈرتۈشمۇ مەنئى قىلىنىدۇ.

# ئۈچىنچى باپ. ئەزان ۋە تەكبىر

## ئەزان

ئەزان، ئالاھىدە سۆزلەر ئارقىلىق ناماز ۋاقتىنىڭ كىرگەنلىكىنى ئېلان قىلىش ۋە مۇسۇلمانلار جامائىتىنى دۇنيا ـ ئاخىرەتتە نىجاتلىققا سەۋەب بولىدىغان نامازغا ھازىر بولۇشقا چاقىرىشتۇر.

ئەزان نامازدىن بۇرۇن قىلىنىدىغان بىر ئىبادەت بولۇپ، ئىسلامنىڭ ئەڭ چوڭ شۇئارلىرىدىن ۋە ئەڭ چوڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر. ئىسلامدا ئەزان ئوقۇش ھىجرىيەنىڭ بىرىنچى يىلى يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگەندىن كېيىن يولغا قويۇلغان بولۇپ، ئۇ تارىختىن باشلاپ ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچە ـ كۈندۈز ئۆز شەھىرىدە بولسۇن ياكى سەپەردە بولسۇن داۋاملاشتۇرغان، ۋاپات قىلغۇچىلىك ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقى ۋە ياكى تەرك ئېتىشكە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ھېچقانداق بىر نەرسە دېمىگەن بىر ئىبادەتتۇر. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئەزان توغرىسىدا بىر نەچچە ھەدىس بىلەن ئەزان ئوقۇشقا بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن ۋاجىب ياكى ۋاجىبقا ئوخشاش بىر ئىبادەت بولۇپ ھېسابلاندى.

1120/609 – ابْنَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قال: كَانَ الْمُسْلِمُونَ حِينَ قَدِمُوا الْمَدِينَةَ يَجْتَمِعُونَ فَيَتَحَيَّنُونَ الصَّلَاةَ ولَيْسَ يُنَادَى بِهَا أحد، فَتَكَلَّمُوا يَوْمًا فِي ذَلِكَ، فَقَالَ بَعْضُهُم اتَّخِذُوا نَاقُوسًا مِثْلَ نَاقُوسِ النَّصَارَى، وَقَالَ بَعْضُهُمْ: قرنًا من قَرْنِ الْيَهُودِ، فَقَالَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: أَوَلَا تَبْعَثُونَ رَجُلًا يُنَادِي بِالصَّلَاةِ، فَقَالَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ : يَا بِلَالُ قُمْ فَنَادِ بِالصَّلَاةِ* رواه البخاري (604)، مسلم (377)، الترمذي (190)

1120/609 ـ نافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: مۇسۇلمانلار مەدىنىگە كەلگەندە، ھەممەيلەن نامازنىڭ ۋاقتىدا يىغىلاتتى، لېكىن نامازغا چاقىرىدىغان ئىش يوق ئىدى. بىر كۈنى، ساھابىلار نامازغا چاقىرىش توغرۇلۇق سۆزلىشىپ، بەزىلەر: ”ناسارالارغا ئوخشاش داڭ چالايلى “ دېسە، يەنە بەزىلەر: ”يەھۇدىيلارنىڭ بۇرغىسىغا ئوخشاش بۇرغا چالايلى “ دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ”بىر كىشىنى نامازغا چاقىرىدىغانغا تەيىنلەيلى “ دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەي بىلال ئورنىڭدىن تۇر، نامازغا چاقىر! دېدى. (بۇخارى: 604)

1121/610 – أبو عُمَيْرِ بْنِ أَنَسٍ عَنْ عُمُومَةٍ لَهُ مِنَ الْأَنْصَارِ: اهْتَمَّ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بالصَّلَاةِ كَيْفَ يَجْمَعُ النَّاسَ لَهَا؟ فَقِيلَ: انْصِبْ رَايَةً عِنْدَ حضُورِ الصَّلَاةِ، فَإِذَا رَأَوْهَا آذَنَ بَعْضُهُمْ بَعْضًا فَلَمْ يُعْجِبْهُ ذَلِكَ، فَذُكِرَ لَهُ الْقُنْعُ وهو الشَّبُّورَ شَبُّورُ الْيَهُودِ فَلَمْ يُعْجِبْهُ، فقَالَ: ((هُذا مِنْ أَمْرِ الْيَهُودِ)) فَذُكِرَ لَهُ النَّاقُوسُ، فَقَالَ: ((هُوَ مِنْ أَمْرِ النَّصَارَى)) فَانْصَرَفَ عَبْدُ الله بْنُ زَيْدٍ الأنصاري وَهُوَ مُهْتَمٌّ لِهَمِّ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَأُرِيَ الْأَذَانَ فِي مَنَامِهِ، فَغَدَا عَلَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: إِنِّي لَبَيْنَ نَائِمٍ وَيَقْظَانَ إِذْ أَتَانِي آتٍ فَأَرَانِي الْأَذَانَ، وَكَانَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– بْنُ الْخَطَّابِ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قَدْ رَآهُ قَبْلَ ذَلِكَ فَكَتَمَهُ عِشْرِينَ يَوْمًا، ثُمَّ أَخْبَرَ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَقَالَ لَهُ: ((مَا مَنَعَكَ أَنْ تُخْبِرَنَا)) فَقَالَ: سَبَقَنِي عَبْدُ الله بْنُ زَيْدٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– فَاسْتَحْيَيْتُ فَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((قم يا بِلَالُ فَانْظُرْ مَا يَأْمُرُكَ بِهِ عَبْدُ الله بْنُ زَيْدٍ فَافْعل)) فَأَذَّنَ بِلَالٌ، قَالَ بعضهم: إِنَّ الْأَنْصَارَ تَزْعُمُ لولا أَنَّ عَبْدَ الله بْنَ زَيْدٍ كَانَ يَوْمَئِذٍ مَرِيضًا لَجَعَلَهُ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مُؤَذِّنًا* رواه أبو داود (498)

1121/610 ـ ئەبۇ ئۇمەير ئىبنى ئەنەس ئەنسارى تاغىلىرىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم نامازغا بەك كۆڭۈل بۆلەتتى، كىشىلەرنى نامازغا قانداق يىغىش توغرىسىدا توختىلىپ قالدى. بەزىلەر: "نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەندە بايراق تىكلىسەك، ئۇنى كۆرگەنلەر بىر بىرىگە خەۋەر قىلىپ كەلسە " دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى ئانچە مۇناسىپ كۆرمىدى. بەزىلەر: "يەھۇدىيلارنىڭ بۇرغىسىدەك بۇرغا قوللانساق" دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ يەھۇدىيلارنىڭ ئىشى دەپ، ئۇنىمۇ توغرا تاپمىدى. بەزىلەر: "داڭ چالساق " دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ ناسارالارنىڭ ئىشى دەپ، ئۇنىمۇ مۇناسىپ كۆرمىدى. ئاندىن ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قىلماقچى بولغان بۇ ئىشقا كۆڭۈل بۆلگەن ھالدا قايتتى. شۇ كېچىسى ئەزاننى چۈشەپ قالدى، ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: "مەن چالا ئۇيقۇدا ياتسام، چۈشۈمدە بىر كىشى يېنىمغا كېلىپ ئەزان ئوقۇپ كۆرسەتتى " دەپ خەۋەر قىلدى. ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ چۈشنىڭ ئۆز ئەيىننى ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆرگەن ئىدى. بىراق ئۇ، ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدنىڭ خەۋەر قىلغانلىقىنى كۆرگەندىن كېيىن، يىگىرمە كۈنگىچە ئۆزىنىڭمۇ بۇ چۈشنىڭ ئۆز ئەيىننى كۆرگەنلىكىنى ھېچ كىمگە دېمىدى. يىگىرمە كۈن ئۆتكەندە خەۋەر قىلغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭدىن: سەن نېمىشقا ئۆز ۋاقتىدا خەۋەر قىلمىدىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد مەندىن چاققان چىقتى. شۇنىڭ بىلەن، مەن تارتىنىپ قالدىم، دېدى. ئاندىن كېيىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى بىلال! ئورنۇڭدىن تۇر، سەن ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سېنى نېمىگە بۇيرىسا شۇنى قىل ! دېدى. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئۆگەتكىنى بويىچە ئەزان ئوقۇدى. ئەبۇ ئۇمەيرنىڭ خەۋەر

قىلىشچە، ئەنسارىلار: ”ئەگەر ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆز ۋاقتىدا كېسەل بولمىغان بولسا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئابدۇللاھ ئىبنى زەيدنى مۇئەززىن قىلاتتى “ دېيىشەتتى. (ئەبۇ داۋۇد498)

1122/611 - يَحْيَى بْنِ سَعِيدٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– أَن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَرَادَ أَنْ يَتَّخِذَ خَشَبَتَيْنِ يُضْرَبُ بِهِمَا لِيَجْتَمِعَ النَّاسُ لِلصَّلَاةِ، فَأُرِيَ عَبْدُ الله بْنُ زَيْدٍ خَشَبَتَيْنِ فِي النَّوْمِ فَقَالَ: إِنَّ هَاتَيْنِ لَنَحْوٌ مِمَّا يُرِيدُ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يجعل للإعلام بالصلاة، فَقِيلَ له في النوم أفلا تُؤَذِّن لِلصَّلَاةِ، فَأَتَى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَذَكَرَ ذَلِكَ له فَأَمَرَ بِالْأَذَانِ* رواه مالك

1122/611 ـ يەھيا ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى ياغاچنى بىر ـ بىرىگە ئۇرۇپ، كىشىلەرنى نامازغا چاقىرىش ئۈچۈن قوللىنايلى دەپ ئويلىغان ئىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ چۈشىدە ئىككى دانە ياغاچنى كۆرۈپ: ”بۇ ئىككى ياغاچنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دېگەندەك ئىشلەتسەك بولىدىكەن “ دېگەندە، ئۇنىڭغا: ”نامازغا ئەزان ئوقۇساڭلار بولمامدۇ؟ “ دېيىلدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئويغىنىپلا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، چۈشىنى ئېيتىپ بەرگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەزان ئوقۇشقا بۇيرىدى. (مالىك: 149)

## ئەزان بىلەن تەكبىرنىڭ پەزىلىتى

1086/588 ـ وعنه رفعه: ((إِذَا نُودِيَ لِلصَّلَاةِ أَدْبَرَ الشَّيْطَانُ وَلَهُ ضُرَاطٌ حَتَّى لَا يَسْمَعَ التَّأْذِينَ حَتَّى إِذَا انقَضَى التَّثْوِيبُ أَقْبَلَ حَتَّى يَخْطِرَ بَيْنَ الْمَرْءِ وَنَفْسِهِ، يَقُولُ: اذْكُرْ كَذَا اذْكُرْ كَذَا لِمَا لَمْ يَكُنْ يَذْكُرُ من قبل حَتَّى يَظَلَّ الرَّجُلُ ما يَدْرِي كَمْ صَلَّى))* رواه البخاري (608)، مسلم (389) 19

1086/588 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: نامازغا ئەزان ئېيتىلغان چاغدا، شەيتان ئەزاننى ئاڭلىماسلىق ئۈچۈن ئوسۇرغان پېتى كەينىگە قاراپ تىكىۋېتىدۇ. ئەزان تۈگىگەندە يەنە كېلىدۇ. نامازغا تەكبىر ئېيتىلغان ھامان يەنە تىكىۋېتىدۇ. تەكبىر ئېيتىلىپ بولغاندىن كېيىن يەنە كېلىدۇ ۋە ناماز ئوقۇغان ئىنساننىڭ دىلىغا: ”ئۇنى ئويلا، بۇنى ئويلا “ دەپ، ئېسىدە يوق ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئەكىلىپ، ۋەسۋەسە سېلىشقا باشلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كىشى نامازنى قانچە رەكئەت ئوقۇغانلىقىنى بىلەلمەي قالىدۇ. (بۇخارى: 608)

1087/589 ـ وفي أخرى لمسلم: ((إِنَّ الشَّيْطَانَ إِذَا سَمِعَ النِّدَاءَ بِالصَّلَاةِ أَحَالَ لَهُ ضُرَاطٌ حَتَّى لَا يَسْمَعَ صَوْتَهُ فَإِذَا انتهت رَجَعَ فَوَسْوَسَ فَإِذَا سَمِعَ الْإِقَامَةَ ذَهَبَ حَتَّى لَا يَسْمَعَ صَوْتَهُ فَإِذَا انتهت رَجَعَ فَوَسْوَسَ))* رواه مسلم (389) 16

1087/589 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەيتان ئەزاننى ئاڭلىغان ھامان، مۇئەززىننىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىماسلىق ئۈچۈن ئوسۇرغان پېتى تىكىۋېتىدۇ، ئەزان تۈگىگەندە كېلىپ، ۋەسۋەسە

سېلىشقا باشلايدۇ. تەكبىر ئوقۇلغاندا تەكبىرنى ئاڭلىماسلىق ئۈچۈن يەنە تىكۋېتىدۇ، تەكبىر ئاياغلاشقاندا يەنە كېلىپ، ۋەسۋەسە قىلغىلى تۇرىدۇ. (مۇسلىم: 389)

1089/591 ـ جَابِرٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((إِنَّ الشَّيْطَانَ إِذَا سَمِعَ النِّدَاءَ بِالصَّلَاةِ ذَهَبَ حَتَّى يَكُونَ مَكَانَ الرَّوْحَاءِ)) قَالَ الراوي: والرَّوْحَاءِ مِنَ الْمَدِينَةِ على سِتَّةٌ وَثَلَاثِينَ مِيلاً* رواه مسلم (388)

1089/591 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: نامازغا ئەزان ئوقۇلغاندا ئەزاننىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغان شەيتان دەرھال (مەدىنىدىن چىقىپ)، رەۋھا دېگەن يەردەك ئۇزاقلىققا تىكۋېتىدۇ. (راۋى سۇلايمانىنىڭ دېيىشىچە: رەۋھا دېگەن يەر مەدىنىدىن 36 مىل يىراقلىقتا ئىكەن. دېمەك، شەيتان ئەزاننى ئاڭلىغان ھامان ئەزان ئوقۇلغان ئورۇندىن 36 مىل يىراقلىققا قاچىدۇ). (مۇسلىم: 388)

## ئەزان ئېيتىش بىلەن تەكبىر ئوقۇشنىڭ ھۆكمى

ناماز مەيلى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلسۇن ياكى قازاسى ئوقۇلسۇن، مەيلى ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم سەپەر ئۈستىدە بولسۇن ياكى سەپەرگە چىقمىغان بولسۇن، مەيلى كىشلەر نامازنى جامائەت بولۇپ ئوقۇسۇن ياكى يالغۇز ئوقۇسۇن، بەش ۋاخ ناماز ئۈچۈن ئەزان ئوقۇش ۋە تەكبىر چۈشۈرۈش پەقەت ئەرلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر، ئاياللارغا مەكرۇھتۇر. ھېيت نامازلىرى، كۈن ۋە ئاي تۇتۇلۇپ قالغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز ئۈچۈن ئەزان ئوقۇلمايدۇ ۋە تەكبىر چۈشۈرۈلمەيدۇ. ۋىتىر نامىزى ئۈچۈنمۇ ئەزان ئوقۇلمايدۇ. چۈنكى، خۇپتەن نامىزىغا ئوقۇلغان ئەزان ۋىتىر نامىزىنىڭ ۋاقتىنىڭمۇ كىرگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. ئەزان ۋە تەكبىر ئوقۇلىدىغان شەھەردە ئولتۇرىدىغان ئادەم ئۆيىدە ناماز ئوقۇماقچى بولسا، نامازنى ئەزان ئوقۇماي ۋە تەكبىر چۈشۈرمەي ئوقۇسىمۇ بولىدۇ. ئەگەر بىرەر ۋاخ ناماز قازا بولۇپ كەتسە، ئۇنىڭ قازاسىنى قىلغاندا ئەزان ئوقۇلىدۇ ۋە تەكبىر چۈشۈرۈلىدۇ. ئەگەر بىر نەچچە ۋاخ ناماز قازا بولۇپ كەتكەن بولسا، پەقەت بۇ قازا نامازلاردىن ئالدىدا ئوقۇلىدىغىنى ئۈچۈن ئەزان ئوقۇلىدۇ ۋە قالغان ھەر بىر نامازغا تەكبىر چۈشۈرۈلىدۇ. ئەگەر نامازنىڭ قازاسى مەسجىدتە قىلىنىغان بولسا، ئەزان ئوقۇلمايدۇ.

## ئەزان ۋە تەكبىرنىڭ قانداق ئېيتىلىدىغانلىقى

سەھىھ ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان ئەزان بىلەن تەكبىرنىڭ تېكىستى ۋە ئېيتىلىشى مۇنداق:

1136/616 – أَبو مَحْذُورَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قُلْتُ يَا رَسُولَ الله عَلِّمْنِي سُنَّةَ الْأَذَانِ، فَمَسَحَ مُقَدَّمَ رَأْسِي قَالَ: ((تَقُولُ الله أَكْبَرُ الله أَكْبَرُ الله أَكْبَرُ الله أَكْبَرُ تَرْفَعُ بِهَا صَوْتَكَ ثُمَّ تَقُولُ: أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، تَخْفِضُ بِهَا صَوْتَكَ، ثُمَّ تَرْفَعُ صَوْتَكَ بِالشَّهَادَةِ أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، وإِنْ كَانَ صَلَاةُ الصُّبْحِ قُلْتَ: الصَّلَاةُ خَيْرٌ مِنَ النَّوْمِ، الصَّلَاةُ خَيْرٌ

مِنَ النَّوْمِ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله))* أبو داود (500)، ونحوه عند مسلم (379)

1136/616 ـ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇل مەلىك چوڭ دادىسى ئەبۇ مەھزۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئەزاننىڭ سۈننىتىنى ئۆگىتىپ قويغىن ! دېسەم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭلىيمنى سىلاپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: يۇقىرى ئاۋاز بىلەن: الله ئەكبەر، الله ئەكبەر، الله ئەكبەر، الله ئەكبەر، دېگىن، ئاندىن كېيىن تۆۋەن ئاۋازىڭ بىلەن: ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللاللاھ، ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللاللاھ، ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ، ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ، دېگىن، ئاندىن كېيىن يۇقىرى ئاۋازىڭ بىلەن: ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللاللاھ، ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللاللاھ، ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ، ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ، ھەييە ئەلەسسالاھ، ھەييە ئەلەسسالاھ، ھەييە ئەلەل فەلاھ، ھەييە ئەلەل فەلاھ، دېگىن، ئەگەر بامدات نامىزى بولسا، ئارىلىقتا: ئەسسالاتۇ خەيرۇن مىنەن نەۋم، ئەسسالاتۇ خەيرۇن مىنەن نەۋم، دېگىن، ئاندىن: الله ئەكبەر، الله ئەكبەر، لائىلاھە ئىللاللاھ، دېگىن. (ئەبۇ داۋۇد: 500)

1139/617 – وفي أحرى: أنه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلَّمَهُ الْأَذَانَ تِسْعَة عَشْر كَلِمَةً، وَالْإِقَامَةَ سَبْعَة عَشْر كَلِمَةً، والْأَذَانُ: الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله. وَالْإِقَامَةُ: الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله* أبو داود (502) الترمذي (192)، النسائي 2/ 4، ابن ماجه (709)،

1139/617 ـ ئەبۇ مەھزۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا ئەزاننى ئون توققۇز كەلىمە، تەكبىرنى ئون يەتتە كەلىمە بىلەن ئۆگەتكەن بولۇپ، ئەزاننى:

الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله. "شەكلىدە، تەكبىرنى": الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، الله أَكْبَرُ، الله أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله شەكلىدە ئۆگەتكەن. (ئەبۇ داۋۇد: 502)

قاچانكى ئاسمان نىداسىنىڭ ھاۋا بوشلۇقىدا ياڭرىغان ئاۋازىنى ئاڭلىسىڭىز يۈرىكىڭىزنىڭ بۇ

**10. رۇكۇ قىلىش**. ئاللاھ تائالا تۆۋەندىكى ئايەت كەرىمدە رۇكۇ قىلىشقا بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن نامازدا رۇكۇ قىلىش پەرزدۇر.

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا ارْكَعُوا وَاسْجُدُوا وَاعْبُدُوا رَبَّكُمْ وَافْعَلُوا الْخَيْرَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (77)]

ئى مۆمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار، سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار)، (ياللغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلەر ـ رەھىم قىلىش، يېتىم ـ يېسىرلەرنىڭ بېشىنى سىلاش، كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار [سۈرە ھەج 77].

رۇكۇ، قوللىرىنى ئۇزارتسا تىزلىرىغا يېتىدىغان دەرىجىدە دۈمبىنى يەنى ئادەمنىڭ ئۈستى تەرەپىنى ئېگىش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. كامىل رۇكۇ، باش ھەتتا ساغرى بىلەن تەپتەكشى بولغانغا قەدەر، دۈمبىنى ئېگىش بىلەن بولىدۇ. خۇددى رۇكۇ قىلغاندەك ئېگىلىپ تۇرىدىغان دۈمچەك ئادەم ئۆزىنىڭ ئۆرە تۇرغان ھالىتىدىن رۇكۇ قىلغان ھالىتىگە يۆتكەلگەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن رۇكۇنى بېشىنى ئېگىش بىلەن قىلىدۇ.

**11. سەجدە قىلىش**. سەجدە قىلىش ئىككى قول، ئىككى تىز ۋە ئىككى پۇت بىلەن بىللە پىشانىنى ۋە بۇرۇننى يەرگە قويۇش بىلەن ئادا بولىدىغان بىر پەرزدۇر.

1504/839 – ابْنُ عَبَّاسٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا– رفعه: ((أُمِرْتُ أَنْ أَسْجُدَ عَلَى سَبْعَةٍ، وَلَا نكفت شَعْرًا ولا ثوبًا))* البخاري (810)، مسلم (490)

1504/839 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن يەتتە ئەزايىم بىلەن سەجدە قىلىشقا، كىيىممنى ۋە چېچىمنى يىغىۋالماسلىققا بۇيرۇلدۇم. (مۇسلىم: 490)

1505/840 – الْعَبَّاسُ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((إِذَا سَجَدَ الْعَبْدُ سَجَدَ مَعَهُ سَبْعَةُ آراب: وَجْهُهُ، وَكَفَّاهُ، وَرُكْبَتَاهُ، وَقَدَمَاهُ))* مسلم (491)

1505/840 ـ ئاببىاس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بەندە سەجدە قىلسا، يەتتە ئەزاسى ئۇنىڭ بىلەن بىرگە سەجدە قىلىدۇ. ئۇلار: يۈزى، ئىككى ئالقىنى، ئىككى تىزى ۋە ئىككى پۇتى قاتارلىقلار. (مۇسلىم: 491)

## سەجدە قىلىش توغرىسىدىكى ھۆكۈملەر

1) بىر ئادەم سەجدىنى بۇرنىنى يەرگەن تەككۈزمەي پىشانىسى بىلەنلا قىلسا، ئۇنىڭ قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ ، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق قىلىپ كەلگەن ئىشقا قارشى بىر ئىش قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇنداق قىلىش مەكرۇھ بولىدۇ.

1491/832 – وفى روايةٍ: فَإذا رَكَعَ أَمْكَنَ كَفَّيْهِ مِنْ رُكْبَتَيْهِ، وَفَرَّجَ بَيْنَ أَصَابِعِهِ، وهَصَرَ ظَهْرَهُ غَيْرَ مُقْنِعٍ رَأْسَهُ، وَلَا صَافِحٍ بِخَدِّهِ. وَقَالَ: إِذَا قَعَدَ فِي الرَّكْعَتَيْنِ قَعَدَ عَلَى بَطْنِ قَدَمِهِ الْيُسْرَى وَنَصَبَ الْيُمْنَى، فَإِذَا كَانَ فِي الرَّابِعَةِ أَفْضَى بِوَرِكِهِ الْيُسْرَى إِلَى الْأَرْضِ، وَأَخْرَجَ قَدَمَيْهِ مِنْ نَاحِيَةٍ وَاحِدَةٍ* رواه

أبو داود (731)

1491/832 ـ بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رۇكۇ قىلغاندا، ئىككى قولىنى ئىككى تىزىغا قويۇپ، بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتاتتى. دۇمبىسىنى تۈز قىلاتتى، بېشىنى ئېچىگمۇ ئېگىۋالمايتتى. ئىككى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەيتتى. تۆتىنچى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول يانپىشىنى يەرگە تەگكۈزۈپ، ئىككى پۇتىنى يان تەرەپتىن چىقىرىپ ئولتۇراتتى. يەنە بىر رىۋايەتتە: سەجدىدە ئىككى قولىنى بەكمۇ يىغىۋالماي، بەكمۇ يېيىۋالماي، ئوتتۇراھال قوياتتى ۋە بارماقلىرىنى قىبلىگە قارىتاتتى، دېيىلگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇندىن كېيىن سەجدە قىلىپ بۇرنى ۋە پېشانىسىنى يەرگە قوياتتى، ئىككى قولىنى ئىككى قولتۇقىدىن يىراق قىلىپ، ئىككى ئالقىنىنى دولىسىنىڭ باراۋىرىدە تۇتاتتى. سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرگەندە، (ئىككى سەجدە ئارىسىدا) تاكى ئۇگە ئۇگىلىرى ئۆز ئورنىغا تولۇق چۈشكەنگە قەدەر رۇس ئولتۇراتتى. سەجدىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن سول پۇتىنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇراتتى. ئوڭ ئالقىنىنى ئوڭ تىزىنىڭ ئۈستىگە، سول ئالقىنىنى سول پۇتىنىڭ ئۈستىگە قوياتتى ۋە (كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن) ئىشارەت قىلاتتى، دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان)

2) بىرەر ئۆزرى بولمىسا، سەجدىنى پەقەت بۇرنى بىلەنلا قىلىش توغرا ئەمەس. ئەگەر پېشانىسىنى يەرگە تەككۈزمەسلىككە بىرەر ئۆزرىسى بولسا، سەجدىنى پەقەت بۇرنى بىلەنلا قىلىسىمۇ بولىدۇ.

3) سەجدە قىلغانداە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش سۈننەت.

4) قىستا ـ قىستاڭچىلىق سەۋەبى بىلەن بىر ئادەم ئۆزى بىلەن ئوخشاش نامازنى ئوقۇۋاتقان يەنە بىر ئادەمنىڭ ئۈشىنگە سەجدە قىلىشقا توغرا كېلىپ قېلىپ ئۇنىڭ ئۈشىنگە سەجدە قىلغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ. ئەمما ئۇ ئىككىسى باشقا ـ باشقا ناماز ئوقۇيدىغان ئادەم بولسا، باشقا بىر ئادەمنىڭ ئۈشىنىسگە سەجدە قىلغان ئادەمنىڭ سەجدىسى توغرا بولمايدۇ. بىر ئادەمنىڭ باشقا بىرسىنىڭ ئۈشىنىسگە سەجدە قىلىشى پەقەت قىستا قىستاڭچىلىق ئەھۋالدىلا توغرا بولىدۇ. ئەمما باشقا ھالەتلەردە بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمنىڭ ئۈشىنىسگە سەجدە قىلىشى توغرا بولمايدۇ.

5) قىلغان سەجدىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن سەجدە قىلماقچى بولغان يەرنىڭ پۇت تۇرغان يەردىن يېرىم گەزدىن كۆپرەك ئېگىز بولماسلىقى شەرتتۇر.

6) بىر ئادەم يۇڭ ياكى پاختىدىن توقۇلغان بىر نەرسىنىڭ ئۈستىگە سەجدە قىلغان، پېشانىسى ئۇ نەرسىنىڭ ئىچىگە پېتىپ كەتمەي قويغان يەردە تۇرغان ۋە زېمىننىڭ قاتتىقلىقىنى ھېس قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ئۇ نەرسىنىڭ ئۈستىگە قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ.

12.**ئەڭ ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇش.** نامازدا ئەڭ ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا تەشەھھۇدنى يەنى ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇپ بولغىچىلىك مىقداردا ئولتۇرۇش پەرزدۇر.

1530/859 ـ قاسىم ئىبنى مۇخەيمىرە مۇنداق دەيدۇ: ئەلقەمە مېنىڭ قولۇمنى تۇتۇپ تۇرۇپ

ئېيتىپ بەردىكى، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ سۆزلەپ بېرىشچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئابدۇللاھنىڭ قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ، تەشەھھۇدنى ئۆگەتكەن، ئاندىن ئۇ سىلەر ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان دۇئالارنى تاللاپ دۇئا قىلساڭلار بولىدۇ، دەپ بولۇپ: بۇنى ئوقۇساڭ، ناماز تاماملانغان بولىدۇ، ئۇندىن كېيىن، خالىساڭ ئولتۇر، خالىساڭ ئورنۇڭدىن تۇرساڭ بولىدۇ، دېگەن ئىكەن. (ئەبۇ داۋۇد: 968)

مانا بۇلار نامازنىڭ ئاساسلىق پەرزلىرىدۇر. بۇ پەرزلەرگە يەنە نامازدا ئۆرە تۇرۇشنى رۇكۇ قىلىشتىن ۋە رۇكۇ قىلىشنى سەجدە قىلىشتىن ئىلگىرى قىلغانغا ئوخشاش ئىلگىرى قىلىنىدىغان ھەر بىر ئىشنى، ئۇ ئىشنىڭ كەينىدىن كېلىدىغان ئىشتىن ئىلگىرى قىلىش پەرزى قېتىلىدۇ.

## نامازنىڭ ۋاجىپلىرى

ۋاجىپ بولسا، دەرىجىسى پەرزدىن تۆۋەن ۋە سۈننەتتىن يۇقىرى تۇرىدىغان بىر ھۆكۈمدۇر. ۋاجىپنى قىلماسلىق بىلەن ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەمما نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنىڭ بىرەرسىنى قەستەن قىلماسلىق بىلەن نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنىڭ بىرەرسىنى سەۋەنلىك بىلەن قىلماي قېلىپ ئۇنىڭ ئۈچۈن سەھۋە سەجدىسىنى قىلمىغان بولسا، ئۇنىڭغا ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولىدۇ. ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى، مەيلى چىقىپ كەتمىگەن بولسۇن مەيلى چىقىپ كەتكەن بولسۇن ئۇنىڭ ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم نامازنى قايتا ئوقۇمىغان ۋە نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنى ئادا قىلماسلىقتا داۋاملاشقان بولسا، ئۇ پاسىق ھېساپلىنىدۇ ۋە گۇناھكار بولىدۇ.

**نامازنىڭ ۋاجىپلىرى ئون سەككىزدۇر.**

1. سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش.

761/ 1381 - (عُبَادَةَ بْنِ الصَّامِتِ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-) رفعه: ((لَا صَلَاةَ لِمَنْ لَمْ يَقْرَأْ بِفَاتِحَةِ الْكِتَابِ))* البخاري (756)، مسلم (394)

761/ 1381 ـ ئۇباده ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىغان كىشىنىڭ نامىزى ناماز ھېسابلانمايدۇ. (بۇخارى: 756)

2. پەرز نامازدا ئوقۇلىدىغان ئايەتلەرنى ئۇنىڭ دەسلەپكى ئىككى رەكەتىدە ئوقۇش.

3. سۈرە فاتىھەگە بىر سۈرە قوشۇش. پەرز نامازلارنىڭ دەسلەپكى ئىككى رەكەتىدە، ۋىتىر ۋە نەپلە نامازلارنىڭ ھەممە رەكەتىدە سۈرە فاتىھەدىن كېيىن بىر سۈرە ياكى بىر سۈرىگە باراۋەر كەلگىدەك ئايەت ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

1415/780 - (أبو قَتَادَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-) أنَ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كان يَقْرَأُ فِي الظهر فِي الْأُولَيَيْنِ بأمِّ الْكِتَابِ وَسُورَتَيْنِ وفي الأخريين بأمِّ الكتابِ وَيُسْمِعنا الْآيَةَ أَحْيَانًا ويُطَوِّلُ فِي الْأُولَى ما لا يطيل في الثانية، وكذا في العصر والصبح* رواه البخاري(759)، مسلم (451)، أبو داود (798)، النسائي 164/2- 165

1415/780 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پېشىن نامىزىنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئىتىدە سۈرە فاتىھەگە ئىككى سۈرە قوشۇپ ئوقۇيتتى. بىرىنچى رەكئىتىگە ئۇزۇن، ئىككىنچىسىگە قىسقا سۈرە قوشاتتى. بەزىدە ئوقۇغان ئايىتى ئاڭلىنىپ قالاتتى. ئەسىر نامىزىنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئىتىدىمۇ سۈرە فاتىھەگە ئىككى سۈرە قوشۇپ ئوقۇيتتى. بىرىنچى رەكئىتىگە ئۇزۇن سۈرە قوشاتتى. بامدات نامىزىدا بولسا، بىرىنچى رەكئەتكە ئۇزۇن، ئىككىنچى رەكئەتكە قىسقا سۈرە قوشۇپ ئوقۇيتتى. (بۇخارى: 759)

4. سۈرە فاتىھەنى ئۇنىڭ كەينىدىن ئوقۇلىدىغان سۈرە ياكى ئايەتلەردىن ئىلگىرى ئوقۇش.

5. سۈرە فاتىھەنى تەكرارلىماسلىق.

6. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش.

7. سەجدىنى پېشانىسىنى، بۇرنىنى، قوللىرىنى ۋە تىزلىرىنى يەرگە تەككۈزۈپ تۇرۇپ قىلىش.

8. رۇكۇدىن باشنى كۆتۈرگەندە بەلنى رۇسلاپ بىر ئاز تۇرۇش ۋە ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدىمۇ ئازراق ئولتۇرۇش.

9. رۇكۇدا، سەجدىدە، رۇكۇدىن باش كۆتۈرگەندە ۋە ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا بىر قېتىم سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم دېگۈچىلىك مىقداردا تۇرۇش.

1511/845 – رِفَاعَةُ بْنُ رَافِعٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: بَيْنَمَا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ جَالِسٌ وَنَحْنُ مَعَهُ إِذْ جَاءَ رَجُلٌ كَالْبَدَوِيِّ، فَصَلَّى، فَأَخَفَّ صَلَاتَهُ ثُمَّ انْصَرَفَ، فَسَلَّمَ عَلَى النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَقَالَ: ((وَعَلَيْكَ، فَارْجِعْ فَصَلِّ، فَإِنَّكَ لَمْ تُصَلِّ)) فَرَجَعَ فَصَلَّى، ثُمَّ جَاءَ فَسَلَّمَ، فَقَالَ: ((وَعَلَيْكَ، ارْجِعْ فَصَلِّ، فَإِنَّكَ لَمْ تُصَلِّ)) فَفَعَلَ ذَلِكَ مَرَّتَيْنِ أَوْ ثَلَاثًا، فعافَ النَّاسُ وَكَبُرَ عَلَيْهِمْ أَنْ يَكُونَ مَنْ أَخَفَّ صَلَاتَهُ لَمْ يُصَلِّ فَقَالَ الرَّجُلُ فِي آخِرِ ذَلِكَ: فَأَرِنِي وَعَلِّمْنِي، فَإِنَّمَا أَنَا بَشَرٌ أُصِيبُ وَأُخْطِئُ. فَقَالَ: ((أَجَلْ، إِذَا قُمْتَ إِلَى الصَّلَاةِ فَتَوَضَّأْ كَمَا أَمَرَكَ الله به، ثُمَّ تَشَهَّدْ فأَقِمْ، فَإِنْ كَانَ مَعَكَ قُرْآنٌ فَاقْرَأْ وَإِلَّا فَاحْمَدِ الله وَكَبِّرْهُ وَهَلِّلْهُ، ثُمَّ ارْكَعْ فَاطْمَئِنَّ رَاكِعًا، ثُمَّ اعْتَدِلْ قَائِمًا، ثُمَّ اسْجُدْ فَاعْتَدِلْ سَاجِدًا، ثُمَّ اجْلِسْ فَاطْمَئِنَّ جَالِسًا، ثُمَّ قُمْ، فَإِذَا فَعَلْتَ ذَلِكَ فَقَدْ تَمَّتْ صَلَاتُكَ، وإن انْتَقَصْتَ مِنْهُ شَيْئًا فقد انْتَقَصْتَ مِنْ صَلَاتِكَ)). قَالَ: وَكَانَ هَذَا أَهْوَنَ عَلَيْهِمْ، مِنَ الْأُولى أَنَّهُ مَنِ انْتَقَصَ مِنْ ذَلِكَ شَيْئًا انْتَقَصَ مِنْ صَلَاتِهِ، وَلَمْ تَذْهَبْ كُلُّهَا* أبو داود (860)، الترمذي (302)، النسائي 193/2

1511/845 ـ رىفائە ئىبنى رافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن مەسجىدتە بىرگە ئولتۇراتتۇق. بەدەۋىيگە ئوخشاش بىر كىشى كېلىپ، نامازنى يەڭگىل ئوقۇغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە سالام بەردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سالىمىنى قايتۇرغاندىن كېيىن: نامازنى قايتا ئوقۇغىن، چۈنكى سەن ناماز ئوقۇمىدىڭ، دېدى. ئۇ، نامازنى قايتا ئوقۇغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە سالام بەردى. پەيغەمبەر

سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سالىمنى قايتۇرغاندىن كېيىن: نامازنى قايتا ئوقۇغىن، چۈنكى سەن ناماز ئوقۇمىدىڭ، دېدى. شۇنداق قىلىپ، بۇ ئەھۋال ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم تەكرارلاندى. ئۇ، ھەر قېتىم ناماز ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە سالام قىلدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ ھەر سالىمنى قايتۇرغاندىن كېيىن: نامازنى قايتا ئوقۇغىن، چۈنكى سەن ناماز ئوقۇمىدىڭ، دېدى. بۇنى كۆرگەن جامائەت يەڭگىل ئوقۇلغان نامازنىڭ ناماز بولماي قېلىشىدىن قورقتى ۋە بۇ ئۇلارغا بەك ئېغىر تۇيۇلدى. ئاخىرى، ھېلىقى كىشى: ماڭا ئۆگىتىپ قويغىن، مەن بىر ئىنسانمەن، توغرا ياكى خاتا قىلىپ قويىمەن، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: توغرا ئېيتتىڭ. ناماز ئوقۇماقچى بولساڭ، اللە تائالا بۇيرىغاندەك تاھارەت ئالغىن. ئاندىن ئەزان ۋە تەكبىر ئوقۇپ نامازغا تۇرغىن. ئەگەر قۇرئاننى يادقا بىلسەڭ، قۇرئان ئوقۇغىن. ئەگەر يادقا بىلمىسەڭ، اللە تائالاغا ھەمدە، تەكبىر، تەھلىل ئېيتىپ، رۇكۇغا بارغىن ۋە رۇكۇنى جايىدا ئادا قىل. ئۇندىن كېيىن، رۇكۇدىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ، بېلىڭ راۋۇرۇس تۇزلەنگىچە ئۆرە تۇرغىن. ئۇندىن كېيىن سەجدىگە بارغىن ۋە سەجدىنىمۇ جايىدا ئادا قىل. سەجدىدىن بېشىڭنى كۆتۈرگەندىن كېيىن راۋۇرۇس ئولتۇرۇۋېتىپ، ئاندىن ئورنۇڭدىن تۇرغىن. ئەگەر شۇنداق قىلساڭ، نامىزىڭ تولۇق بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىن بىر نەرسە ناقىس بولۇپ قالسا، نامىزىڭ ناقىس بولۇپ قالىدۇ. راۋىي مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئۇلار ئۈچۈن بۇرۇنقىدىن كۆپ يېنىك بولدى. چۈنكى بۇنىڭغا ئاساسەن، نامازنىڭ بىرەر قائىدىسىگە دەخلى يەتكۈزگەن كىشىنىڭ نامىزى پۈتۈنلەي زايە بولۇپ كەتمەيدۇ، پەقەتلا كەمچىل بولۇپ قالىدۇ. (تىرمىزى: 302)

10. بىرىنچى ئولتۇرۇشدا ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ بولغىچىلىك مىقدارئولتۇرۇش.

11. ھەر ئولتۇرۇشتا ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇش.

12. ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ بولۇپلا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇش. ئەگەر بىر ئادەم ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ بولۇپ ئۈچ قېتىم سۇبھانئاللا دېگىچىلىك مىقدار ياكى ئاللاھۇممە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن ۋە ئەلا ئالى مۇھەممەدىن دېگەنگە قەدەر ئۈچىنچى رەكەتكە قوپماي ئولتۇرغان بولسا، ئۇنىڭغا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇش پەرزىنى كېچىكتۈرۈپ سالغانلىقى ئۈچۈن سەھۋە سەجدىسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

13. ۋىتىر ۋاجىپىنىڭ ئۈچىنچى رەكىتىدە رۇكۇغا بېرىشتىن ئىلگىرى دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇش.

14. ئىككى ھېيت نامازلىرىنىڭ تەكبىرلىرىنى ئېيتىش.

15. ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇش. قازاسىنى ئوقۇغان بولسىمۇ بامدات نامىزىدا، شام نامىزىدا ۋە خۇپتەن، جۈمە نامىزىدا، ئىككى ھېيت نامازلىرىدا، تەراۋىھ نامازلىرىدا ۋە رامىزان ئېيىدا ئوقۇلغان ۋىتىر نامىزىدا ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇشى ۋاجىپتۇر. نامازنى يالغۇز ئوقۇغان ئادەم بۇ نامازلاردا ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇسىمۇ ياكى ئىچىدە ئوقۇسىمۇ بولىدۇ.

16. ئايەتلەرنى ئىچىدە ئوقۇش.

17. نامازنىڭ ھەر بىر پەرىزلىرىنى ۋە ۋاجىپلىرىنى ئۆز ئورنىدا ئادا قىلىش.

18. سالامنى ئوڭ تەرەپ ۋە سول تەرەپ بولۇپ ئىككى قېتىم ئېيتىش.

## نامازنىڭ سۈننەتلىرى

سۈننەت بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق قىلغان، لېكىن قىلمىغان ئادەم ئېيىپلانمايدىغان، ئۇنى قىلغان ئادەمگە ساۋاپ بېرىلىدىغان ۋە ئۆزرىسىز قىلمىغان ئادەم گۇناھكار بولىدىغان بىر ھۆكۈمدۇر. نامازنىڭ سۈننەتلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. قۇلاق قېقىپ نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر! دېيىشتىن ئازراق ئىلگىرى ئالقانلىرىنى قىبلە تەرەپكە قاراتقان، بارماقلىرىنى بەكمۇ ئېچىۋالمىغان ۋە بەكمۇ يېغىۋالمىغان ھالەتتە تۇتۇپ، ئەر كىشى قوللىرىنى قۇلاقلىرىنىڭ ئۇدۇلىغىچە، ئايال كىشى قوللىرىنى دۈلىسىنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتۈرۈش.

1338/734 - (وَائِلِ بْنِ حُجْرٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-) رَأَيْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حِينَ افْتَتَحَ الصَّلَاةَ، رَفَعَ يَدَيْهِ حِيَالَ أُذُنَيْهِ، ثُمَّ أَتَيْت المدينة بعد، فَرَأَيْتُهُمْ يَرْفَعُونَ أَيْدِيَهُمْ إِلَى صدُورِهِمْ فِي افْتِتَاحِ الصَّلَاةِ، وَعَلَيْهِمْ بَرَانِسُ وَأَكْسِيَةٌ* أبو داود (728)

1338/734 ـ ۋائىل ئىبن ھۇجر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ نامازغا تۇرغاندا، قولىنى قۇلىقىنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتۈرگەنلىكىنى كۆرگەن ئىدىم. كېيىن قېتىم كەلگىنىمدە، ساھابىلەر بۇرنۇس ۋە قېلىن كىيىملەرنى كىيىۋالغان بولۇپ، نامازغا تۇرغاندا قوللىرىنى كۆكسىگىچە كۆتۈرگەنلىكىنى كۆردۈم. (ئەبۇ داۋۇد: 728)

2. ئىمام ئاللاھۇ ئەكبەر! دېگەن تەكبىرنى، سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەنى ۋە ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم نى ئىقتىدا قىلغانلارغا ئاڭلىغۇدەك قىلىپ ئۈنلۈك ئېيتىش، لېكىن بۇلارنى ھاجەتتىن يەنى ھەددىدىن ئارتۇق ئۈنلۈك ئېيتىش مەكرۇھتۇر.

3. ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان تەكبىرنى ئىمام بىلەن تەڭ ئېيتىشى.

4. ئوڭ قولىنىڭ چوڭ ۋە كىچىك بارمىقى بىلەن سول قولىنىڭ بېغىشىنى تۇتقان ۋە ئوڭ قولىنىڭ قالغان بارماقلىرىنى سول قولىنىڭ بىلىكىنىڭ ئۈستىگە قويغان ھالەتتە ئوڭ قولىنى سول قولىنىڭ ئۈستىدە قويۇپ كىندىكىنىڭ ئاستىدا تۇتۇش. ئەمما ئايال كىشى ئوڭ قولىنىڭ بارماقلىرى بىلەن سول قولىنىڭ بېغىشىنى تۇتماستىن ئوڭ قولىنىڭ ئالقىنىنى سول قولىنىڭ دىمبىسىگە قويغان ھالەتتە قوللىرىنى كۆكسىنىڭ ئاستىدا ۋە كۆكرىكىنىڭ ئۈستىدە تۇتىدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ قوللىرىنى شۇنداق تۇتىشى ئۇنىڭ بەك ئېچىلىپ قالماسلىقىغا يەنى پىنھان ھالەتتە تۇرۇشقا سەۋەپ بولىدۇ.

1362/753 - (أبو حَازِمٍ) قال: قال سَهْلُ بْنُ سَعْد- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: كَانَ النَّاسُ يُؤْمَرُونَ ﴿أَنْ﴾ يَضَعَ الرَّجُلُ الْيَدَ الْيُمْنَى عَلَى ذِرَاعِهِ الْيُسْرَى فِي الصَّلَاةِ قَالَ أَبُو حَازِمٍ: لَا أَعْلَمُهُ إِلَّا يَنْمِي ذَلِكَ إِلَى رسولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ* البخاري (740)

1362/753 ـ ئەبۇ ھازىم سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسۇلمانلار نامازدا تۇرغاندا ئوڭ قولىنى سول بىلىكىنىڭ ئۈستىگە قويۇشقا

بۇيرىلاتتى. ئەبۇ ھازىم مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ بىلىشىمچە، سەھل ئىبنى سەئد بۇ سۆزىدىن: "پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇسۇلمانلارنى مۇشۇنداق قىلىشقا بۇيرىغان" دېمەكچى. (بۇخارى: 740)

2529/1479 – أَبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَنَّ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كَبَّرَ عَلَى جَنَازَةٍ، فَرَفَعَ يَدَيْهِ مع أَوَّلِ تَكْبِيرَةٍ، وَوَضَعَ الْيُمْنَى عَلَى الْيُسْرَى* الترمذي (1077)

2529/1479 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جىنازا نامىزىغا تەكبىر ئوقۇدى ۋە بىرىنچى تەكبىردە قولىنى كۆتۈرۈپ، ئوڭ قولىنى سول قولىنىڭ ئۈستىدە قويدى. (تىرمىزى: 1077)

5. ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ قۆلاق قىقىپ نامازغا كىرىپ بولغاندىن كيىن «سۇبھانەكەللاھۇممە ۋە بىھەمدىكە، ۋە تەبارەكەسمۇكە ۋە تەئالا جەددۇكە ۋە لائىلاھە غەيرۇكە». دۇئاسىنى ئوقۇش.

"سبحانك اللهم، وبحمدك، وتبارك اسمك، وتعال جدك ولاإله غيرك"

6. ئۇ دۇئانى ئوقۇپ بولغاندىن كيىن «ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىررەجىيم» دېيىش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[فَإِذَا قَرَأْتَ الْقُرْآنَ فَاسْتَعِذْ بِاللّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ (98)]

سەن قۇرئان ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، قوغلاندى شەيتاننىڭ (ۋەسۋەسىسىدىن) اللهقا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن [سۈرە نەھل98].

7. « ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىررەجىيم» نى دەپ بولغاندىن كيىن بىسمىللاھنى دېيىش. بىسمىلاھنى ھەر بىر رەكەتتە دېيىش سۈننەتتۇر. ئەمما سۈرە فاتىھەدىن كېيىن ئوقۇماقچى بولغان سۈرىنىڭ بېشىدا بىسمىلاھنى دېيىش مۇستەھەپتۇر.

8. ئىمامنىڭ ۋە ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەمنىڭ سۈرە فاتىھەدىن كېيىن ئامىننى مەخپىي دېيىشى.

1394/766 – (أبو هُرَيْرَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–) رفعه: ((إِذَا أَمَّنَ الْإِمَامُ فَأَمِّنُوا، ﴿فَإِنَّهُ﴾ مَنْ وَافَقَ تَأْمِينُهُ تَأْمِينَ الْمَلَائِكَةِ، غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ* البخاري (780)، مسلم (410)

1394/766 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىمام ئامىن دېسە، سىلەرمۇ ئامىن دەڭلار. چۈنكى كىمنىڭ ئامىن دېگىنى پەرىشتىلەرنىڭ ئامىن دېگىنىگە توغرا كەلسە، ئۇنىڭ ئۆتكەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (بۇخارى: 780)

9. نامازغا كېچىكىپ كەلگەنلەرنىڭ بىرىنچى رەكەتكە يېتىشىۋېلىشى ئۈچۈن ئىمامنىڭ بامدات نامىزىنىڭ بىرىنچى رەكىتىنى ئۇزۇن قىلىپ ئوقۇشى. چۈنكى بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى ئۇيقۇ ۋاقتىدۇر.

10. رۇكۇغا بېرىش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتىش.

11. رۇكۇ قىلغاندا قوللىرى بىلەن تىزىنى قاماللاپ تۇتۇش، قوللىرىنىڭ بارماقلىرىنى

ئېچىپراق تۇتۇش، پاچاقلىرىنى تىكلەپ تۇرۇش، گەۋدىسىنى رۇس تۇتۇش ۋە بېشىنى بەكمۇ كۆتىرۋالماستىن ياكى بەكمۇ ساڭگىلتىۋالماستىن بېشى بىلەن ساغرىسىنى تەكشى قىلىپ تۇرۇش.

12. رۇكۇدا ئۈچ قېتىم «سۇبھانە رەببىيەل ئەزەيىم» نى ۋە سەجدىدە ئۈچ قېتىم «سۇبھانە رەببىيەل ئەلا» نى دېيىش.

13. ئىمامنىڭ ۋە يالغۇز ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ رۇكۇدىن باشلىرىنى كۆتۈرگەن ۋاقتىدا «سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە (الله تائالا ئۆزىگە ھەمدى ئېيتقان كىشىنى ئاڭلايدۇ)، دەپ بولۇپ، كىيىن، رەببەنا لەكەلھەمدۇ (ئى رەببىمىز! بارلىق ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر) ھەمدەن كەسىرەن ، تەييىبەن، مۇباركەن فىيھى دېيىشى.

14. سەجدە قىلىش ۋە سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتىش ۋە سەجدىدە ئۈچ قېتىم « سۇبھانە رەببىيەل ئەئلا (ئۇلۇغ رەببىم بارلىق ئەيىبتىن پاكتۇر)» نى دېيىشى.

2251/1314 – حذيفةُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: صلَّيْتُ مع النبيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ذات ليلةٍ فافتتح البقرة فقلتُ يركعُ بها ثمَّ افتتح النَّساءِ فقرأها ثم افتتح آل عمران فقرأها، فقرأ مُترسِّلاً إذا مرَّ بآيةٍ فيها تسبيح سبَّحَ وإذا مرَّ بسؤالٍ سألَ وإذا مرَّ بتعوذٍ تعوَّذ ثم ركع فجعل يقولُ: ((سبحان ربِّي العظيم)) وكان ركوعه نحوًا من قيامهِ ثمَّ قال سمع الله لمن حمدهُ ربنا لك الحمد ثم قام قيامًا طويلاً قريبًا ممَّا ركع ثمَّ سجد، فقال: ((سبحان ربِّي الأعلى))، فكان سجُودُهُ قريبًا من قيامِهِ* مسلم (772)، النسائي

2251/1314 - ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر كېچىسى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. سۈرە بەقەرنى باشلىدى، يۈزىنچى ئايەتتە رۇكۇ قىلىدىغۇ دەپ ئويلىسام، ئۆتۈپ كەتتى. ئاندىن سۈرە بەقەرنى ئوقۇپ رۇكۇ قىلىدىغۇ دېسەم، ئۆتۈپ كەتتى. ئاندىن سۈرە بەقەرنى ئوقۇپ رۇكۇ قىلىدىغۇ دېسەم، ئۇنىڭدىنمۇ ئۆتۈپ، سۈرە نىسانى باشلىدى. ئۇنىمۇ تۈگىتىپ، ئالى ئىمراننى باشلاپ ئۇنىمۇ تۈگەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئايەتلەرنى ئالدىرىماي (يەنى تەرتىل بىلەن) ئوقۇيتتى. تەسبىھ بار ئايەتتىن ئۆتسە، تەسبىھ ئېيتاتتى. ئىلتىجا بار ئايەتتىن ئۆتسە، ئىلتىجا قىلاتتى. پاناھ تەلەپ قىلىش ئايىتىدىن ئۆتسە، پاناھ تەلەپ قىلاتتى. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ: سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم (بۈيۈك رەببىم بارلىق ئەيىب نۇقساندىن پاكتۇر) دېگەن زىكىرنى باشلىدى ۋە رۇكۇدىمۇ خۇددى قىيامدا تۇرغاندەك ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن: سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە (الله تائالا ئۆزىگە ھەمدى ئېيتقان كىشىنى ئاڭلايدۇ)، رەببەنا لەكەلھەمدۇ (ئى رەببىمىز! بارلىق ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر)، دەپ رۇكۇدىن تۇردى. ئاندىن رۇكۇدا تۇرغاندەك (ئۇزۇن ۋاقىت) ئۆرە تۇردى. ئاندىن سەجدە قىلىپ: سۇبھانە رەببىيەل ئەئلا (ئۇلۇغ رەببىم بارلىق ئەيىبتىن پاكتۇر)، دېگەن زىكىرنى باشلىدى ۋە (سەجدىدە) خۇددى قىيامدا تۇرغاندەك ئۇزۇن تۇردى. (مۇسلىم: 772)

15. سەجدە قىلىش ئۈچۈن يەرگە دەسلەپتە ئىككى تىزنى، ئاندىن قوللىرىنى، ئاندىن ئالقانلىرى ئارىسىغا يۈزنى قويۇش.

16. ئەركىشى سەجدە قىلغاندا قورسىقىنى يوتىسىدىن، ئىككى تەرەپتىكى ئادەملەرنى قىستىمىغان ھالدا ئىككى جەينىكىنى ئىككى بىقىنىدىن ۋە بىلىكىنى يەردىن يىراق تۇتىدۇ.

1482/827 – (مَيْمُونَة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–): أن النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كان إِذَا سَجَدَ لَوْ أن بَهْمَةٌ أرادت أَنْ تَمُرَّ بَيْنَ يَدَيْهِ مَرَّتْ* مسلم (496)

1482/827 ـ مەيمۇنە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەجدە قىلغاندا، قولتۇقىدىن بىر قوزا مىڭىپ ئۆتەلەيتتى. (مۇسلىم: 496)

17. سەجدە ئارىلىقىدا پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش. بۇ، پۇتلارنىڭ تاپىنىنىڭ ئۈچى تەرىپىنى يەرگە قويۇش بىلەن بولىدۇ.

1491/832 – وفى روايةٍ: فَإِذا رَكَعَ أَمْكَنَ كَفَّيْهِ مِنْ رُكْبَتَيْهِ، وَفَرَّجَ بَيْنَ أَصَابِعِهِ، وهَصَرَ ظَهْرَهُ غَيْرَ مُقْنِعٍ رَأْسَهُ، وَلَا صَافِحٍ بِخَدِّهِ. وَقَالَ: إِذَا قَعَدَ فِي الرَّكْعَتَيْنِ قَعَدَ عَلَى بَطْنِ قَدَمِهِ الْيُسْرَى وَنَصَبَ الْيُمْنَى، فَإِذَا كَانَ فِي الرَّابِعَةِ أَفْضَى بِوَرِكِهِ الْيُسْرَى إِلَى الْأَرْضِ، وَأَخْرَجَ قَدَمَيْهِ مِنْ نَاحِيَةٍ وَاحِدَةٍ* رواه أبو داود (731)

1491/832 ـ بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رۇكۇ قىلغاندا، ئىككى قولىنى ئىككى تىزىغا قويۇپ، بارماقلىرىنى ئاراچ تۇتاتتى. دۈمبىسىنى تۈز قىلاتتى، بېشىنى ئېگىگمۇ ئېگىۋالمايتتى. ئىككى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەيتتى. تۆتىنچى رەكئەتتىن كېيىن، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا، سول يانپىشىنى يەرگە تەگكۈزۈپ، ئىككى پۇتىنى يان تەرەپتىن چىقىرىپ ئولتۇراتتى. يەنە بىر رىۋايەتتە: سەجدىدە ئىككى قولىنى بەكمۇ يىغىۋالماي، بەكمۇ يېيىۋالماي، ئوتتۇراھال قوياتتى ۋە بارماقلىرىنى قىبلىگە قارىتاتتى، دېيىلگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇندىن كېيىن سەجدە قىلىپ بۇرنى ۋە پېشانىسىنى يەرگە قوياتتى، ئىككى قولىنى ئىككى قولتۇقىدىن يىراق قىلىپ، ئىككى ئالقىنىنى دولىسىنىڭ باراۋىرىدە تۇتاتتى. سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرگەندە، (ئىككى سەجدە ئارىسىدا) تاكى ئۆگە ئۆگىلىرى ئۆز ئورنىغا تولۇق چۈشكەنگە قەدەر رۇس ئولتۇراتتى. سەجدىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن سول پۇتىنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ، سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇراتتى. ئوڭ ئالقىنىنى ئوڭ تىزىنىڭ ئۈستىگە، سول ئالقىنىنى سول پۇتىنىڭ ئۈستىگە قوياتتى ۋە (كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن) ئىشارەت قىلاتتى، دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان)

18. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ئولتۇرغاندا، قوللارنى خۇددى ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇۋاتقاندا قويغاندەك پۇتىنىڭ ئۈستىدە قويۇش قوللارنى يوتىنىڭ ئۈستىدە قويغاندا، قوللارنى ئۇنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئۇچى تىزىغا يېقىن كېلىدىغان بىر يەردە قويۇش.

19. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ئولتۇرغاندا، گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم بولۇشىنى تىلەيدىغان دۇئانى ئوقۇش. {أَللَّهُمَّ اغْفِرْلِي وَارْحَمْنِي وَاهْدِنِي وَاجبُرْنِي وعافِنِي وَارْزُقنِي وَارْفَعْنِي}. « ئاللاھۇممەغپىرلىي ۋەرھەمنىي ۋەھدىينىي ۋەجۇبرىينىي ۋەئاپىينىي ۋەرزۇقنىي ۋەرپەئنىي »

20. ئىككىنچى سەجدىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن پۇتلىرىنىڭ ئۇچى بىلەن ئىككىنچى

رەكەتكە قوپۇش. ئۆزرى بولمىسىلا قوپۇشتا يەرگە قوللىرى بىلەن تايانماستىن تىزلىرىغا تايىنىپلا قوپىدۇ.

21. تەشەھھۇددا ئولتۇرغاندا يەنى ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇش ئۈچۈن ئولتۇرغاندا ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قاراتقان ھالەتتە تىكلەيدۇ ۋە سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئەمما ئايال كىشى ئوڭ يۇتىسىنى سول يۇتىسىغا يۆلەپ ۋە پۇتلىرىنى ئوڭ تەرەپتىكى ساغرىسىنىڭ ئاستىدىن چىقىرىپ ساغرىلىرىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. چۈنكى بۇنداق ئولتۇرۇش ئۇنىڭ بەك ئېچىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈندۇر.

22. ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇپ «ئەشھەدۇ ئەننەلا» دېگەن يەرگە كەلگەندە، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىش. ئىشارەت بۇ شەكىلدە بولىدۇ. دەسلەپ بارماقلىرىنى ھالقا شەكىلدە قىلىدۇ. ئاندىن ئەتتەھەيياتۇنىڭ ئەشھەدۇ ئەننە لا دېگەن يېرىگە كەلگەن ۋاقتىدا كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى كۆتىرىدۇ ۋە «ئىللەللاھ» دېگەن يېرىگە كەلگەندە بارمىقىنى يۇتىسىنىڭ ئۈستىگە تەكرار قويىدۇ. بارماقلار تەشەھھۇدنىڭ بېشىدىن تارتىپ تاكى ئايىغىغا قەدەر ئەمەس پەقەت ئىشارەت قىلماقچى بولغاندىلا ھالقا قىلىنىدۇ. بارماقلارنى ھالقا شەكىلدە قىلىش ئوتتۇرا بارماق، نامسىز بارماق ۋە چىمچىلاق بارماق قاتارلىق بارماقلارنىڭ ئۇچلىرىنى بىر يەرگە يىغىش ۋە چوڭ بارمىقىنىڭ ئۇچىنى ئوتتۇرا بارمىقىنىڭ ئوتتۇردىكى بۇغىمىغا قويۇش بىلەن بولىدۇ. كۆرسەتكۈچ بارمىقىدىن باشقا بارماق بىلەن ئىشارەت قىلىنمايدۇ. ھەتتا ئۇ بارماق كېسىۋېتىلگەن ياكى كېسەل بولغان بولسا، ئۇنىڭ ئورنىدا ئوڭ ياكى سول قولىنىڭ بارماقلىرى بىلەن ئىشارەت قىلىنمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئوڭ قولىدىكى كۆرسەتكۈچ بارماققا قوشۇپ سول قولدىكى كۆرسەتكۈچ بارماق بىلەننمۇ ئىشارەت قىلىنمايدۇ.

23. پەرز نامازلارنىڭ ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى رەكئىتىدە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش. پەرز نامازلارنىڭ ئۈچۈنچى ۋە تۆتىنچى رەكئىتىدە سۈرە فاتىھەگە باشقا ئايەت قوشۇلمايدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا سۈرە ياكى ئايەت قوشۇپ ئوقۇلسا مەكرۇھ بولىدۇ. لېكىن سەھۋە سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. چۈنكى بۇ رەكەتلەردە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇماي باشقا سۈرىلەرنى ئوقۇشقىمۇ بولىدۇ، لېكىن سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش سۈننەتتۇر.

24. ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئەتتەھەيياتۇدىن كېيىن دۇرۇتلارنى ئوقۇش.

اَلتَّحِيّاتُ لِلّٰهِ وَالصَّلَوَاتُ والطيِّباتُ اَلسَّلاَمُ عَلَيْكَ أَيُّهَاالنَّبِيُّ وَرَحْمَةُ اللهِ وَبرَكَاتُهُ، اَلسَّلاَمُ عَلَيْنَا وَعَلَى عِبَادِ اللهِ الصَّالِحِيْنَ أَشْهَدُ أنْ لاَ إِلٰهَ إلاَّ اللهُ وأشهَدُ أَنَّ مُحَمَّداً عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ.

ئەتتەھەيياتۇ لىللاھى ۋەسسەلە ۋاتۇ ۋەتتەييىبات ئەسسەلامۇ ئەلەيكە ئەييۇھەننەبىييۇ ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرە كاتۇھۇ* ئەسسالامۇ ئەلەينا ۋەئەلا ئىبادىللاھىسسالىھىين ئەشھەدۇئەن لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەئەشھەددۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋەرەسۇلۇھۇ*

اَللّٰهُمَّ صَلِّ عَلىَ مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ، كَمَا صَلَّيْتَ عَلىَ إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آلِ إِبْرَاهِيْمَ إنَّكَ حَمِيْدٌ مَجِيْدٌ. اَللّٰهُمَّ بَارِكْ عَلَى مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ، كَمَا بَارَكْتَ عَلَى إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آل إِبْرَاهِيْمَ إنَّكَ حَمِيْدٌ مجِيدٌ

ئاللاھۇممە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما سەللەيتە ئەلا ئىبراھىيمە ۋەئەلا ئالى ئىبراھىيمە ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىد* ئاللاھۇممە بارىك ئەلا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما بارەكتە ئەلا ئىبراھىيمە ۋەئەلا ئالى ئىبراھىيمە ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىد*

25. بۇ دۇرۇتلارنىڭ كەينىدىن رەببەنا دۇئاسىنى ئوقۇش. رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي ٱلآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ * رەببەنا ئاتىنا پىددۇنيا ھەسەنەتەن ۋەپىل ئاخىرەتى ھەسەنەتەن ۋەقىنا ئەزابەننار*

26. يۈزىنى بىرىنچى سالامدا ئوڭ تەرەپكە ، ئىككىنچى سالامدا سول تەرەپكە قارىتىش. ئوڭ تەرەپكە سالام بەرگەندە ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتىلەرگە ۋە بىللە ناماز ئوقۇغان مۆمىنلەرگە سالام بېرىشنى نىيەت قىلىدۇ. سول تەرەپكە سالام بەرگەندىمۇ شۇنداق قىلىدۇ.

1552/866 – ابنُ مسعودٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: أن النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كَانَ يُسَلِّمُ عَنْ يَمِينِهِ وَعَنْ يَسَارِهِ: ((السَّلَامُ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَةُ الله، السَّلَامُ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَةُ الله))* أبو داود (996)، الترمذي (295)

1552/866 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئوڭ ۋە سول تەرىپىگە: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ، دەپ سالام بېرەتتى. (تىرمىزى: 295)

1553/867 – زاد النسائي: حتى يرى بياضُ خدِه من ها هنا، وبياضُ خدِه من ها هنا*

1553/867 ـ نەسائى: ئۇ تەرەپتىن ۋە بۇ تەرەپتىن مەڭزىنىڭ ئىپقى كۆرۈنگىدەك دەرىجىدە بۇرۇلۇپ سالام بېرەتتى، دېگەن جۈملىنى قوشۇپ رىۋايەت قىلغان. (نەسائى: 1324)

# بەشىنچى باپ. نامازدىكى ئەدەپلەر، مەكرۇھلار ۋە نامازنى بۇزىدىغان ئامىللار

## نامازدىكى ئەدەپلەر

ئەدەب بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق ئەمەس بەزى بىر ۋاقىتلىرىدا قىلغان ئىشلاردۇر. سۈننەتكە ئوخشاش بۇنى قىلمىغان ئادەممۇ گۇناھكار بولمايدۇ ۋە تەنقىدلەنمەيدۇ، لىكىن، قىلىش ياخشىدۇر.

1. نامازدىكى ئادەم كەينىنى كۆرۈپ تۇرغان ھالەتتە ناماز ئوقۇۋاتقان بولسىمۇ نامازدا كۆزىنى سەجدە قىلىدىغان يەرگە قارىتىپ تۇرۇش.

2. نامازنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئامال بار تەكرار گال قىرماسلىق.

3. كېكىرمەسلىك. چۈنكى كېكىرىش نامازنىڭ تېشىدىمۇ مەكرۇھ بولغاچقا، نامازدا تۇرۇپ كېكىرىش ئەلۋەتتە مەكرۇھتۇر.

4. نامازدا ئەسنەك كەلگەندە، ئامال بار ئېغىزنى يۇمۇۋېلىش.

# نامازدىكى مەكرۇھلار

نامازدىكى مەكرۇھلار بولسا، نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قىلىش مەكرۇھ يەنى يامان بولىدىغان ئىشلاردۇر. مەكرۇھ هالالغا يېقىن مەكرۇھ ۋە هارامغا يېقىن مەكرۇھ، دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ، چەكلىمىدىكى هارامغا يېقىن مەكرۇھلار بولسا، بۇيرۇقلاردىكى ۋاجىپقا ئۇدۇل كېلىدۇ. يەنى چەكلىمىدىكى هارامغا يېقىن مەكرۇھ ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بۇيرۇقلاردىكى قىلىش ۋاجىپ بولغان ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بىلەن باراۋەر. ئەمما چەكلىمىدىكى هالالغا يېقىن مەكرۇھ بولسا، بۇيرۇقلاردىكى تەكىتلەنگەن سۈننەت ۋە ياخشى سۈننەتكە ئۇدۇل كېلىدۇ. يەنى هالالغا يېقىن مەكرۇھ ئىشلارنىڭ دەرىجىسى، قىلىش تەكىتلەنگەن سۈننەت ياكى ياخشى سۈننەت بولغان ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بىلەن باراۋەردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن هالالغا يىقىن مەكرۇھنىڭ دەرىجىسى ئوخشاش ئەمەستۇر.

هارامقا يېقىن مەكرۇھ، نامازنىڭ ۋاجىپلىرىدىن بىرەرسىنى قەستەن قىلماسلىق بىلەن، ياكى سابىت بولۇش يولى ياكى مەنانى ئىپادىلىشى شەكلىك بولغان، بىرەر چەكلىمىگە خىلاپلىق قىلىش بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ.

هالالغا يېقىن مەكرۇھ بولسا، تەكىتلەنگەن بىرەر سۈننەتنى ياكى ياخشى بىرەر سۈننەتنى قىلماسلىق بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ.

نامازنىڭ مەكرۇھلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. نامازدا تۇرۇپ سەۋەبسىز كىيىمنى ياكى بەدەننىڭ بىرەر ئەزاسىنى ئويناش.

2. نامازنى كۆتۈپ ئولتۇرۇۋاتقان ياكى نامازغا كېتىۋاتقان بولسىمۇ بارماقلاردىن قاس چىقىرىش ياكى گىرەلەشتۈرۈش.

3. قولنى بېقىنغا تىرەپ تۇرۇش.

4. توپا بولۇپ قالمىسۇن دەپ، يەڭلەرنى تۇرۇش ۋە كىيىملىرىنىڭ پەشلىرىنى كۆتۈرۈش بۇنداق قىلىش تەكەببۇرلۇق قىلغانلىق هېساپلىنىدۇ.

5. باشقا كىيىملىرى بار ۋە ئۆلارنى كىيىشكە هېچقانداق تۇسالغۇ يوق هالدا، پەقەت ئاستى تەرەپتىكى بىرلا كىيىم بىلەن ناماز ئوقۇش.

6. كىيىم كىچەكنى تۈزىتىپ كېيمەستىن ئۈز پېتى ئۈستىگە تاشلاپ قويۇش ۋە بېشىغا كەيگەن نەرسە بىلەن هەتتا ئېغىزىنى ئېتىۋالغۇچە يۈزىنى يۆگەش.

7. سالام قىلغان ئادەمگە نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قولى ياكى بېشى بىلەن سالام قايتۇرۇش.

8. بېشنى ياغلىق بىلەن تېڭىۋېلىش ياكى بېشىنىڭ ئوتتۇرسىنى ئوچۇق تاشلاپ قويۇپ ئەتراپىغا سەللە ئوراۋېلىش.

9.سەجدە قىلىدىغان يېرىگە چىچىپ قويغان ئەترگە ئوخشاش خۇشبۇي نەرسىلەرنى پۇراش ياكى قەستەن پۇراش ئۈچۈن چىچىپ قويۇش.

10. كۆزنى يۇمۇشقا هېچ بىر سەۋەپ يوق تۇرۇپ كۆزنى يۇمۇش.

11. سەجدىدە تۇرۇپ قول ۋە پوتلىرىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپتىن باشقا تەرەپكە قارىتىش.

12. قوللارنى رۇكۇ قىلغاندا تىزغا ۋە تەشەهھۇددا ئولتۇرغاندا يۇتىغان قويماسلىق.

13. ئايەتلەرنى تەلەپكە لايىق ئوقۇشقا تۇسالغۇ بولىدىغان ياكى دىققىتىنى نامازدىن بۇرايدىغان ۋە ئىرىمەيدىغان بىرەر نەرسىنى ئېغىزىغا سېلىش.

14. يەرنىڭ قاتتىقلىقىنى سىزىپ تۇرىدىغان ھالەتتە بولىسمۇ ھېچبىر ئۆزرىسىز سەللىنىڭ ياكى بېشىغا كەيگەن نەرسىنىڭ پىشانىنى يۆگەپ تۇرىدىغان يېرىگە سەجدە قىلىش.

15. يولدا، مال بوغۇزلايدىغان يەردە، ئەخلەتخانىدا، قەبرىستانلىقتا، مۇنچىخانىدا، جىلغىنىڭ ئىچىدە، ئۆزىگە بىرەر يامانلىق كېلىپ قىلىش ئېھتىماللىقى بار بولغان تۆگىگە ۋە كالىغا ئوخشاش ماللارنى باغلايدىغان يەردە، ئىگىسىدىن ناھەق ئېلىۋېلىنغان يەردە، رازىلىقىنى ئالماستىن باشقا بىرسىنىڭ يېرىدە ۋە كەبىنىڭ ئۆگزىسىدە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. قەبرە بولمىسا قەبرىستانلىقنىڭ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تەييارلانغان يېرىدە ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ.

1302/709 – ابْنُ عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا- رفعه: اجْعَلُوا فِي بُيُوتِكُمْ مِنْ صَلَاتِكُمْ وَلَا تَتَّخِذُوهَا قُبُورًا* رواه البخاري (432)

1302/709 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆيۈڭلارنى قەبرىستانلىققا ئوخشىتىۋالماي، ناماز ئوقۇپ تۇرۇڭلار. (بۇخارى: 432)

16. ئادەمنىڭ دىققىتىنى بۇزۇدىغان ۋە نامازدا ئاللاھ تائالادىن قورقۇپ تۇرۇش ھالىتىگە دەخلى يەتكۈزىدىغان ھالەتلەردە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. مەسىلەن: تاماق تەييار بولۇپ قالغاندا، تەرەتى قىستاپ قالغاندا ئوقۇلغان ناماز كامىل ناماز ئەمەستۇر. ئەگەر نامازنىڭ ئىچىدە بىر ئادەمنىڭ تەرىتى قىستاپ قالغان بولسا، ئەگەر ئۇ چىقىپ تاھارەت ئېلىپ كىرگىچە جامائەتنىڭ نامازنى ئوقۇپ بولىشىدىن ئەندىشە قىلغان تەقدىردىمۇ نامازنى بۇزۇپ چىقىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ چىقىپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلسا، نامازنى بۇزۇپ چىقىپ كەتمەيدۇ. چۈنكى نامازنىڭ ۋاقتىنى چىقىرۋېتىش ھارامدۇر. ئادەمنىڭ دىققىتىنى بۇزۇدىغان ئىشلارنىڭ بىرى ئوغۇرلىنىپ كېتىشتىن خاتىرجەم بولالمايدىغان يەردە ئايىغىنى قويۇپ قويۇش. بۇ ھالەتتە ئايىغىنى ئالدىدا قويۇپ ئولتۇرۇش ئەڭ ياخشىدۇر.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە« مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: تاماق تەييار بولغاندا ۋە چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىستىغاندا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى.» دېيىلگەن (مۇسلىم: 560)

17.ئىمامنىڭ مېھراپنىڭ بەك ئىچىدە، ياكى ھېچ بىر سەۋەپسىز ئارقىسىدا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەر تۇرغان يەردىن ئېگىز بىر يەردە تۇرۇشى مەكرۇھتۇر.

18. ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ سەپنىڭ ئارقىسىدا يالغۇز تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى. ئارقا سەپتە ناماز ئوقۇغان ئادەم ئىككى تەرىپىدە ئادەم بولغان بولسىمۇ ئالدىنقى سەپتە ئادەم سىغقۇدەك يەر بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ يەنە ئارقا سەپتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى مەكرۇھتۇر.

19. يامان كۆرۈشكە تېگىشلىك بىر سۈپەتنىڭ ئىمامنىڭ ئۆزىدە بارلىقى سەۋەبى بىلەن ياكى كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئىماملىققا ئۇنىڭدىن لايىقراق بىر كىشىنىڭ بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن

كىشىلەر ئىمام بولۇپ بېرىشنى يامان كۆرگەن بىر ئىمامنىڭ ئۇ كىشىلەرگە ئىمام بولۇشى مەكرۇھتۇر.

1699/964 – أبو أُمَامَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– ((ثَلاَثَةٌ لَا تُجَاوِزُ صَلاَتُهُمْ آذَانَهُمْ: الْعَبْدُ الْآبِقُ حَتَّى يَرْجِعَ، وَامْرَأَةٌ بَاتَتْ وَزَوْجُهَا عَلَيْهَا سَاخِطٌ، وَإِمَامُ قَوْمٍ وَهُمْ لَهُ كَارِهُونَ))* الترمذي (360)

1699/964 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ تۈرلۈك ئادەمنىڭ نامىزى قۇلاقلىرىدىن ئاشمايدۇ (يەنى قوبۇل بولمايدۇ). بىرىنچى، خوجايىنىدىن قاچقان قۇل؛ ئىككىنچى، ئېرىنىڭ گېپىگە ئۇنىماي، ئۇنى خاپا قىلغان هالدا كېچىنى ئۆتكۈزگەن ئايال؛ ئۈچىنچى، جامائەت ياقتۇرمىسىمۇ ئىمام بولغۇچى كىشى. (تىرمىزى: 360)

20. ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ۋە نامازنىڭ تەسبىھلىرىنى سۈننەت قىلىنغان مىقداردىن ئاشۇرۇپ ئوقۇپ ئارقىسدا ئىقتىدا قىلغانلارغا ئېغىرلىق سېلىپ قويۇشى مەكرۇھتۇر. شۇنىڭدەك يەنە رۇكۇ، سەجدىنىڭ تەسبىھلىرىنى ۋە ئەتتەھەييياتۇنى ئالدىراپ ئوقۇپ، ئوقۇش سۈننەت قىلىنغان مىقدارنى توشقۇزماسلىقمۇ مەكرۇھتۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىنغاندا بىر سۈننەت تاشلىنىپ قالىدۇ.

21. ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ئوقۇيالماي ئارقىسدا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرنى ئۆزىگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويىدىغان هالەتكە كەلتۈرۈشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئىمام ئايەتلەردە ئېلىشىپ كېتىپ ئوقۇشنى داۋامالشتۇرالمايدىغان ۋە ئېلىشىپ كېتىشتىن بۇرۇن ناماز ئادا بولغىدەك ئايەت ئوقۇپ بولغان بولسا، ئۇنىڭ رۇكۇغا بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ تېخى ناماز ئادا بولغىدەك ئايەت ئوقۇپ بولمىغان بولسا، ياخشى بىلىدىغان باشقا ئايەتكە يۆتكىلىشى ۋە ئىقتىدا قىلغانلارنى ئۆزىگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويماسلىقى لازىم. چۈنكى ئۇنىڭ ئايەتنى ئوقۇيالماي تۇرۇپ قېلىشى ياكى ئايەتنى ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرالماي قايتا ـ قايتا تەكرارلاش ئارقىلىق كىشىلەرنى ئۆزىگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويۇشى مەكرۇھتۇر.

22. بىر سۈرىدىن بىر ياكى ئىككى ئايەت ئوقۇپ بولۇپ كېيىن باشقا سۈرىگە يۆتكىلىش ياكى قەستەن بىر ئايەتنى تاشلىۋېتىپ ئۇنىڭ كەينىدىكى ئايەتنى ئوقۇش ياكى بىر رەكئەتتە بولسۇن ياكى ئىككى رەكئەتتە بولسۇن، ئىككى سۈرىنىڭ ئارىلىقىدىكى قىسقا بىر سۈرىنى تاشلىۋېتىش مەكرۇھتۇر.

23. دىندىن ساۋادى يوق كىشىلەرنىڭ شۇ بىر سۈرىنىلا ئوقۇش لازىم ئوخشايدۇ، دەپ گۇمان قىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن نامازدا سۈرە فاتىھەدىن كېيىن قوشۇپ ئوقۇلىدىغان سۈرىنى، ھەتتا ئۇ سۈرىدىن باشقا ھېچبىر سۈرىنى ئوقۇمايدىغان دەرىجىدە مەلۇم بىر سۈرىگە تەيىن قىلىۋېلىپ دائىم دېگىدەك شۇ سۈرىنىلا ئوقۇش مەكرۇھتۇر.

24. ھېچبىر زۆرۈرىيەتسىز پەرز نامازنىڭ بىر رەكئەتىدە ياكى ئىككى رەكئەتىدە ئۇنتۇپ بىر سۈرىنى تەكرارلاش مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم بىر سۈرىدىن باشقا سۈرىنى ياد بىلمەيدىغان بولسا، ئۇنى تەكرارلاشقا بولىدۇ. ئەمما نەپلە نامازلاردا بىر سۈرىنى تەكرارلاش مەكرۇھ ئەمەستۇر. چۈنكى نەپلە نامازلارنىڭ رۇخسەتلىرى پەرز نامازنىڭكىدىن كەڭدۇر.

25. پەرز نامازلاردا ئايەتلەرنى قۇرئاننىڭ تەرتىپىگە خىلاپ ھالەتتە ئوقۇش. ئەگەر بىرىنچى رەكئەتتە قۇرئاننى تۈگەتكەن بولسا، ئىككىنچى رەكئەتتە سۈرە بەقەرىدىن باشلاپ يەنى قۇرئاننىڭ بېشىدىن باشلاپ ئوقۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر. قۇرئاننى تەرتىپىگە خىلاپ ھالەتتە ئوقۇشنىڭ مەكرۇھ بولىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، بارلىق ساھابىلەر بىرلىككە كەلگەن تەرتىپكە رىئايە قىلمىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

26. جانلىق نەرسىلەرنىڭ سۈرەتلىرى ياكى ھەيكەللىرى بار يەردە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئەگەر سۈرەت ياكى ھەيكەل ناماز ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ئالدى تەرىپىدە بولسا، بۇ ھالەتتە ناماز ئوقۇش ئەڭ ئېغىر مەكرۇھتۇر. ئەگەر سۈرەت ياكى ھەيكەل ناماز ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ئۈستى تەرىپىدە ياكى ئوڭ تەرىپىدە ياكى سول تەرىپىدە، ياكى ئارقا تەرىپىدە بولسا، مەكرۇھلۇق يەڭگىل ھالەتتە بولىدۇ.

27. ئۆيلەرگە سۈرەتلەرنى ئېسىش مەكرۇھتۇر، لېكىن ئۇ سۈرەتلەر ئەگەر ئۇلارغا يۆلىنىپ ئولتۇرىلىدىغانغا ياكى دەسسەپ تۇرۇلىدىغانغا ئوخشاش يەرلەرگە خار بىر شەكىلدە قويۇلغان بولسا، مەكرۇھ بولمايدۇ.

5928/3544 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – :: قَدِمَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مِنْ سَفَرٍ وَقَدْ سَتَّرْتُ بِقِرَامٍ عَلَى سَهْوَةٍ لِي فِيهِ تَصَاوِيرُ فَنَزَعَهُ وَقَالَ: (أَشَدُّ النَّاسِ عَذَابًا يَوْمَ الْقِيَامَةِ الَّذِينَ يُضَاهُونَ خَلْقَ الله)* البخاري (5954)، مسلم (2107) 92.

5928/3544 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەلۇم بىر سەپەردىن قايتىپ كەلدى. مەن قازناق ئۆيگە رەسىملىك رەختتىن پەردە تارتقۇالغانىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى تارتىپ ئېلىۋېتىپ: قىيامەت كۈنى ئەڭ قاتتىق ئازابقا قالىدىغان كىشىلەر الله ياراتقان نەرسىلەرگە ئوخشىتىپ نەرسە ئىجات قىلغانلاردۇر دېدى. (نەسائى: 5356، مۇسلىم: 2107)

5930/3545 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: أنها سترت على بابها بنمط، فَلَمَّا قَدِمَ رَأَى النَّمَطَ فعَرَفْتُ الْكَرَاهِيَةَ فِي وَجْهِهِ فَجَذَبَهُ حَتَّى هَتَكَهُ أَوْ قَطَعَهُ وَقَالَ: ((إِنَّ الله لَمْ يَأْمُرْنَا أَنْ نَكْسُوَ الْحِجَارَةَ وَالطِّينَ)). قَالَتْ: فَقَطَعْنَا مِنْهُ وِسَادَتَيْنِ وَحَشَوْتُهُمَا لِيفًا فَلَمْ يَعِبْ ذَلِكَ عَلَيَّ* وفي رواية: ((انْزَعِيهِ فَإِنَّهُ يُذَكِّرُنِي الدُّنْيَا))* مسلم (2107).

5930/3545 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: مەن بىر پارچە رەخت ئېلىپ، ئۇنى ئىشىككە پەردە قىلىپ تارتىپ قويدۇم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېلىپ ئۇنى كۆردى، مەن ئۇنىڭ يۈزىدىكى نارازىلىق كەيپىياتىنى ھېس قىلدىم. ئۇ پەردىنى تارتىپ ئېلىپ يىرتىۋەتتى ۋە: الله بىزنى تاش ۋە كېسەكلەرنى يېپىپ قويۇشقا بۇيرۇمىدى دېدى. كېيىن ئۇنى كېسىپ، ئىككى ياستۇق تىكىپ، ئىچىنى تولدۇردۇم، بۇ ئىشنى ئەيىبلىمىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ئۇنى ئېلىۋەتكىن، ئۇ ماڭا مال دۇنيانى ئەسلىتىپ قويىدىكەن دېدى. (مۇسلىم: 2106، تىرمىزى: 2468)

28. ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئالدىدا، ئىچىدە ئوت ياكى چوغ بار تۇنۇر ياكى ئۈچاق

بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ يەرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى مەكرۇھتۇر. چۈنكى ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا، ئاتەشپەرەسلەرنىڭ ئىبادەت قىلىشلىرىغا ئوخشۇشۇپ قالىدۇ. ئەمما ئالدىدا شام ياكى چىراغ بار تۇرۇپ ناماز ئوقۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر. چۈنكى بۇ ھالەتتە ئاتەشپەرەسلەرگە ئوخشۇشۇپ قېلىش بولمايدۇ.

29. ئالدىدىن ئادەم ئۆتۈش ئېھتىمالى بار يەردە مەيلى ئىمام بولسۇن مەيلى يالغۇز ناماز ئوقۇغان ئادەم بولسۇن ئالدىغا تاياقتەك بىر نەرسە تىكلەپ قويماي تۇرۇپ ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئالدىدا بىر نەرسە قويۇپ قويۇش، ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم سەجدە قىلغۇدەك يەر تاشلاپ قويۇپ ھاسا ياكى تاياقتا ئوخشاش بىرەر نەرسىنى ئالدىغا تىكلەپ قويۇش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. ئەگەر تىكلەپ قويغۇدەك بىر نەرسە تاپالمىسا، ھەر قانداق بىر نەرسىنى ئالدىغا تاشلاپ قويسا بولىدۇ.

30. ئالدىغا ھېچنەرسە تاشلاپ قويماي ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈش مەكرۇھتۇر. ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم تام ياكى تۈۋرۈكنىڭ قېشىغا كېلىپ ناماز ئوقۇشى ئەڭ ياخشىدۇر.

1613/907 – أَبُو جُهَيْمٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رفعه: ((لَوْ يَعْلَمُ الْمَارُّ بَيْنَ يَدَيِ الْمُصَلِّي مَاذَا عَلَيْهِ، لَكَانَ أَنْ يَقِفَ أَرْبَعِينَ خَيْرًا لَهُ مِنْ أَنْ يَمُرَّ بَيْنَ يَدَيْهِ)). قَالَ أَبُو النَّضْرِ: لَا أَدْرِي أَرْبَعِينَ يَوْمًا أَوْ شَهْرًا أَوْ سَنَةً* رواه البخاري (510)، مسلم (507)، أبو داود (701)، الترمذي (336)، النسائي66/2، مالك 159/1– 160 (409)

1613/907 ـ ئەبۇ جۇھەيم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ئالدىدىن ئۆتكۈچى ئۆزىگە بولىدىغان گۇناھنى بىلسە ئىدى، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭ قىرىق تۇرۇشى، ئۆزى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈشتىن ياخشىراق. ئەبۇ نەزر (راۋىي): ئۇنىڭ قىرىق كۈن ياكى قىرىق ئاي ۋەياكى قىرىق يىل ئىكەنلىكىنى بىلمەيمەن، دېدى. (بۇخارى: 510)

31. نامازدا بىر پۇتقا تايىنىپ تۇرۇپ ئوڭ ياكى سول تەرەپكە سىڭايان تۇرۇش مەكرۇھتۇر. ئەمما تەراۋىھ نامازلىرىدا ئىككى پۇتنى يەرگە قويۇپ تۇرۇپ، بىرىگە بىر مۇددەت يەنە بىرىگە بىر مۇددەت تايىنىپ تۇرۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر.

32. نامازغا يۈگۈرۈپ كېلىش مەكرۇھتۇر.

1712/973 – أبو قَتَادَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: بَيْنَمَا نَحْنُ نُصَلِّي مَعَ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذْ سَمِعَ جَلَبَةَ رِجَالٍ، فَلَمَّا صَلَّى قَالَ: ((مَا شَأْنُكُمْ؟)) قَالُوا: اسْتَعْجَلْنَا إِلَى الصَّلَاةِ، قَالَ: ((فَلَا تَفْعَلُوا، إِذَا أَتَيْتُمُ الصَّلَاةَ فَعَلَيْكُمْ السَّكِينَةِ، فَمَا أَدْرَكْتُمْ فَصَلُّوا وَمَا فَاتَكُمْ فَأَتِمُّوا))* رواه البخاري (635)، مسلم (603)

1712/973 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەتادە دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن ناماز ئوقۇۋاتاتتۇق. شۇ ئارىدا، (جامائەتكە ئۈلگۈرمەكچى بولغان) بىر تۈركۈم كىشىنىڭ دۈكۈرلىشى ئاڭلاندى. نامازدىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: نېمە بولدۇڭلار؟ دېۋىدى، ئۇلار: نامازغا ئالدىرىدۇق، دېيىشتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداق قىلماڭلار، نامازغا ئالدىرىماي كېلىڭلار. قانچە رەكئەتكە ئۇلگۇرسەڭلار، شۇنى ئادا قىلىڭلار، ئۇلگۇرەلمەي قالغىنىڭلارنى تولۇقلاڭلار، دېدى. (بۇخارى: 635)

## پەرز نامازلاردىن كېيىن ئوقۇش سۈننەت بولغان دۇئالار

پېشىن، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىدا پەرزلىرىنى ئوقۇپ بولۇپ ئولتۇرمايلا سۈننەتنى ئوقۇش ئۈچۈن قوپۇش كېرەك. لېكىن پەرز بىلەن ئوقۇلماقچى بولغان سۈننەتنىڭ ئارىلىقىدا «ئاللاھۇممە ئەنتەس سالام ۋە مىنكەس سالام تابارەكتە يازەل جەلالى ۋەل ئىكرام» ۋە «ئەستەغپىرۇللا ھەل ئەزىيم »نى ئۈچ قېتىم دېگۈچىلىك مىقداردا ئولتۇرۇش مۇستەھەبتۇر. پەرز نامازدىن كېيىن ئوقۇش سۈننەت بولغان خاسىيەتلىك زىكىر دۇئالار كۆپتۇر. بۇنىڭ دەلىلى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ھەدىسلەرنى كۆرۈڭ.

9304/5694 ـ ثوبان – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : كان النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إذا سلم يستغفر الله ثلاثا ويقول: « اللهم أنت السلام ومنك السلام تباركت يا ذا الجلال والإكرام» قيل للأوزاعي كيف الاستغفار ؟ قال: يقول: استغفر الله استغفر الله* لمسلم(591) أبي داود(1512)، الترمذي (300)، النسائي (3/ 68. 69)

9304/5694 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام بېرىپ نامازدىن چىققاندىن كېيىن:

اللّهُمّ أنْت السّلامُ ومنْك السّلامُ تباركْت يا ذا الْجلال والْإ كرام*

(ئى اللە! سەن پۈتۈن ئەيىب ـ نۇقسانلاردىن خالىيدۇرسەن، ئەيىب ـ نۇقسانلاردىن خالىي بولۇش پەقەت سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن بولىدۇ. ئى ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك اللە! بەرىكىتىڭ نېمىدېگەن بۈيۈكتۇر) دېگەن زىكىرنى ئېيتاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازادگەردىسى سەۋباننىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن كېيىن، ئۈچ قېتىم ئىستىغفار ئېيتاتتى، ئاندىن يۇقىرىقى ھەدىستە كەلگەن زىكىرنى ئېيتاتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 1512)

5706 / 9325 ـ حسن بن علي – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «من قرأ آية الكرسي دبر الصلاة المكتوبة كان في ذمة الله إلى الصلاة الأخرى»* الكبير (2733)

5706 / 9325 ـ ھەسەن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پەرز نامازدىن كېيىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇغان ئادەم يەنە بىر نامازغىچە اللەنىڭ ھىمايىسىدە بولىدۇ. (ئەلكەبىر2733:)

9306 /5696 ـ كعب بن عجرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « معقبات لا يخيب قائلهن أو فاعلهنّ دبر كل صلاة ثلاث وثلاثون تسبيحة وثلاث وثلاثون تحميدة وأربع وثلاثون تكبيرة»* مسلم (596)، الترمذي (3412)، النسائي (3/ 75).

9306 /5696 ـ كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى،

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر پەرز نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 34 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېگەن كىشى جەننەتتىن مەھرۇم قالمايدۇ. (مۇسلىم: 596)

9312/5701 ـ وفي أخرى: « من سبَّح دبر كل صلاة ثلاثًا وثلاثين وكبَّر ثلاثًا وثلاثين، وحمد ثلاثًا وثلاثين، وختم المائة بلا إله إلا إله الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد وهو على كلِّ شيء قدير، غُفرت ذنوبه ولو كانت مثل زبد البحر»* مسلم (597)، أبو داود (1504)، مالك (1/ 184).

9312/5701 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە: ھەر نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 33 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېسە، ئاندىن بۇ 99 نى

لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْمُلْكُ ولهُ ٱلحمْدُ وهُو على كلّ شيْءٍ قديرٌ*

(يېگانە اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، اللە ھەر نەرسىگە قادىردۇر) " دېگەن كەلىمە بىلەن 100 قىلسا، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ دېيىلگەن. (مۇسلىم: 597)

9305/5695 ـ ابن الزبير – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : كان يقول في دبر كل صلاة حين يسلم: «لا إله إلا الله وحده لا شريك له له الملك وله الحمد وهو على كل شيء قدير، لا حول ولا قوة إلا بالله، لا إله إلا الله ولا نعبد إلا إياه، له النعمة وله الفضل وله الثناء الحسن، لا إله إلا الله مخلصين له الدين ولو كره الكافرون» وقال:كان النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يهلل بهن دبر كل صلاة* مسلم (594)، أبو داود (1506)، النسائي (3 / 70).

9305/5695 ـ ئەبۇ زۇبەير مۇنداق دەيدۇ: ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەر نامازدا سالام بەرگەندىن كېيىنلا:

«لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْملكُ ولهُ ٱلحمْدُ وهُو علىُ كلّ شيْءٍ قديرٌ لا حوْل ولا قُوّة إلّا باللّه لا إله إلّا اللّهُ ولا نعْبُدُ إلّا إيّاهُ لهُ النّعْمة ولهُ ٱلفضْل ولهُ الثّناءُ الْحسنُ لا إله إلّا اللّهُ مُخْلصين لهُ الدّين ولوْ كره ٱلكافرُون*

(تەرجىمىسى: يېگانە اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، اللە ھەر نەرسىگە قادىردۇر. اللەنىڭ ياردىمىسىز ھېچبىر ئىشقا كۈچ ـ قۇۋۋەتىمىز يەتمەيدۇ. اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر. بىز پەقەت اللەقىلا ئىبادەت قىلىمىز. اللە بەندىلىرىگە نازۇ نېئمەت ئاتا قىلغۇچىدۇر ۋە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر. ئەڭ گۈزەل مەدھىيە اللەقا خاستۇر. اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر. كافىرلار ياقتۇرمىغان تەقدىردىمۇ بىز ئىبادەتتە اللەقا ھېچنەرسىنى شېرىك قىلمايمىز) دېگەن زىكرىنى ئوقۇيتتى.

ئىبنى زۇبەير: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەر نامازدىن كېيىن مۇشۇ زىكىرنى ئوقۇيتتى، دېگەن. (مۇسلىم: 594)

9298/5690 ـ معاذ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أخذ بيده وقال: « يا معاذ، والله إني لأحبك أوصيك يا معاذ لا تدعن في كل صلاة أن تقول: اللهم أعني على ذكرك وشكرك وحسن عبادتك»* أبو داود (1522)، أحمد (5/ 244)، النسائي (3/ 53)

9298/5690 ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ قولۇمنى تۇتۇپ تۇرۇپ: ئى مۇئاز ! اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ياخشى كۆرىمەن. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ياخشى كۆرىمەن. مەن ساڭا تەۋسىيە قىلايكى، ھەر نامازدىن كېيىن:

للّهُمّ أعنّي على ذكْرك وشُكْرك وحُسْن عبادتك*

ئى الله! مېنىڭ سېنى زىكرى قىلىشىمغا، ساڭا شۈكرى قىلىشىمغا، ئىبادەتلىرىمنى جايىدا ئادا قىلىشىمغا ياردەم قىلغايسەن) دېگەن دۇئانى قىلىشنى تەرك ئەتمە. (ئەبۇ داۋۇت 1522)

9308/5698 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « من سبّح في دبر صلاة الغداة مائة تسبيحة وهلّل مائة تهليلة غُفرت ذنوبه ولو كانت مثل زبد البحر»*

9308/5698 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىدىن كېيىن "سۇبھانەللاھ" نى 100 قېتىم، "لائىلاھە ئىللەللاھ" نى 100 قېتىم دېسە، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (نەسائى: 1354)

## نامازنى بۇزىدىغان ۋە بۇزمايدىغان ئامىللار

1. گەپ قىلىش.

1) ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەم نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ مەيلى ئۇنتۇپ قېلىپ ياكى قەستەن نامازغا ئائىت بولمىغان بىر گەپنى قىلسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

2)قىلىنغان سۆز مەيلى كۆپ بولسۇن ياكى ئاز بولسۇن نامازنى بۇزىدۇ.

3) ئەگەر ناماز ئوقۇغان ئادەم نامازدا ئۇخلاپ قېلىپ گەپ قېلىپ سالغان بولسىمۇ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەگەر گال قېرىشقا يەنى قېقىشقا مەجبۇر بولۇپ قېلىپ گال قىرغان ياكى چۈشكۈرىشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ چۈشكۈرگەن ياكى ئەسنەشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ئەسنىگەن بولسا، ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. سەۋەبسىز ياكى توغرا بىر مەقسەتسىز گال قىرغانغا ئوخشاش ئاۋاز چىقىرىش نامازنى بۇزىدۇ.

5) كېسەل سەۋەبى بىلەن بولسۇن ياكى بىرەر مۇسىبەت سەۋەبى بىلەن بولسۇن ئۇھ دەپ، ئۇھ تارتىش نامازنى بۇزىدۇ. ئەگەر نامازدىكى يىغلاشنىڭ سەۋەبى جەننەتنى ئەسلەش ئۈچۈن ياكى دوزاختىن قورقانلىقتىن بولسا، يىغلاش نامازنى بۇزمايدۇ.

دېدى: كىمكى نامازنى ئۇنتۇپ قېلىپ ئوقۇماي قالغان بولسا، ئېسىگە كەلگەندە ئوقۇسا، ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇغان بولىدۇ. چۈنكى الله تائالا: {نامازنى مېنى ئېسىڭگە ئالغاندا ئوقۇغىن!} (سۈرە تاھا، 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.) دېدى. (مۇسلىم: 680)

960/513 ـ أَنَس- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- رفعه: ((مَنْ نَسِيَ صَلَاةً فَلْيُصَلِّ إِذَا ذَكَرَهَا، لَا كَفَّارَةَ لَهَا إِلَّا ذَلِكَ))* رواه البخاري (597)، مسلم (684) 314

960/513 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۇنتۇپ قېلىپ نامازنىڭ ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈۋەتسە، ئېسىگە كەلگەندە ئوقۇسا بولىدۇ، نامازنى ئۇنتۇپ قالغانغا باشقا كاپارەت كەتمەيدۇ. (بۇخارى: 597)

961/514 ـ وفي رواية للشيخين: ((إِذَا رَقَدَ أَحَدُكُمْ عَنِ الصَّلَاةِ أَوْ غَفَلَ عَنْهَا فَلْيُصَلِّهَا إِذَا ذَكَرَهَا فَإِنَّ الله تعالى يَقُولُ ﴿أَقِمِ الصَّلَاةَ لِذِكْرِى﴾))* رواه مسلم (684) 316

961/514 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىرىڭلار ناماز ۋاقتىدا ئۇخلاپ قالغان ياكى ئۇنتۇپ قالغان بولسا، ئويغانغان ياكى ئېسىگە كەلگەن ھامان ئوقۇشى لازىم، چۈنكى الله تائالا قۇرئان كەرىمدە: {نامازنى مېنى ئېسىڭگە ئالغاندا ئوقۇغىن !} (سۈرە تاھا، 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېدى. (مۇسلىم: 684)

962/515 ـ أبو قَتَادَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ- قَالَ: سِرْنَا مَعَ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ بَعْضُ الْقَوْمِ: لَوْ عَرَّسْتَ بِنَا يَا رَسُولَ الله. قَالَ: ((أَخَافُ أَنْ تَنَامُوا عَنِ الصَّلَاةِ)) فقَالَ بِلَالٌ: أَنَا أُوقِظُكُمْ. فَاضْطَجَعُوا وَأَسْنَدَ بِلَالٌ ظَهْرَهُ إِلَى رَاحِلَتِهِ، فَغَلَبَتْهُ عَيْنَاهُ، فَنَامَ، فَاسْتَيْقَظَ النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَقَدْ طَلَعَ حَاجِبُ الشَّمْسِ، فَقَالَ: ((يَا بِلَالُ، أَيْنَ مَا قُلْتَ؟)) قَالَ: مَا أُلْقِيَتْ عَلَيَّ نَوْمَةٌ مِثْلُهَا قَطُّ. قَالَ: إِنَّ الله قَبَضَ أَرْوَاحَكُمْ حِينَ شَاءَ، وَرَدَّهَا عَلَيْكُمْ حِينَ شَاءَ، يَا بِلَالُ قُمْ فَأَذِّنِ النَّاسَ بِالصَّلَاةِ، فَتَوَضَّأَ فَلَمَّا ارْتَفَعَتِ الشَّمْسُ وَابْيَضَّتْ قَامَ فَصَلَّى بالناس جماعة))* رواه البخاري (595)، مسلم (681)

962/515 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كېچىسى، بىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە بىر سەپەرگە چىقتۇق. بەزىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ ! بىرئاز ئۇخلاپ، ئاندىن ماڭساق، دېگەن ئىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ناماز ۋاقتىدا ئۇخلاپ قالارسىلەرمىكىن، دېدى. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن ئويغىتاي، دېگەندىن كېيىن ھەممەيلەن ئۇخلاشقا باشلىدى. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ چارچىغان بولغاچقا، يۈك تاقىغا يۆلەنگىنىچە كۆزى ئۇيقۇغا كېتىپتۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئويغىنىپ قارىغۇدەك بولسا كۈن چىقىپ بولغانىكەن. ئۇ: ئى بىلال! قېنى ئويغاتماپسەنغۇ؟ دېگەنىدى، بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن ھېچ قاچان بۇنداق ئۇخلاپ قالمىغان ئىدىم، دېدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله

تائالا سىلەرنىڭ روھىڭلارنى خالىغاندا تاپشۇرۇۋېلىپ، خالىغاندا قايتۇرۇپ بېرىدۇ. ئى بىلال! ئورنۇڭدىن تۇر، نامازغا ئەزان ئوقۇغىن ! دەپ، ئۆزى تاھارەت ئالدى، شۇنداق قىلىپ، نامازنى كۈن ئۆرلىگەندىن كېيىن ئوقۇدۇق. (بۇخارى: 595)

963/516 ـ أبو قَتَادَةَ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– رواياته: أنه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كَانَ فِي سَفَرٍ، فَمَالَ وَمِلْتُ مَعَهُ، فَقَالَ: ((انْظُرْ)) فَقُلْتُ: هَذَا رَاكِبٌ، هَذَانِ رَاكِبَانِ، هَؤُلَاءِ ثَلَاثَةٌ، حَتَّى إذا صِرْنَا سَبْعَةً، فَقَالَ: ((احْفَظُوا عَلَيْنَا صلاتَنَا)) يَعْنِي: صَلَاةَ الْفَجْرِ. فَضُرِبَ عَلَى آذَانِهِمْ فَمَا أَيْقَظَهُمْ إِلَّا حَرُّ الشَّمْسِ، فَقَامُوا وسَارُوا هُنَيَّةً، ثُمَّ نَزَلُوا فَتَوَضَّئُوا، وَأَذَّنَ بِلالٌ فَصَلَّوْا رَكْعَتَيِ الْفَجْرِ، ثُمَّ صَلاة الْفَجْر وَرَكِبُوا، فَقَالَ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ: قَدْ فَرَّطْنَا فِي صَلاتِنَا. فَقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((إِنَّهُ لا تَفْرِيطَ فِي النَّوْمِ، إِنَّمَا التَّفْرِيطُ فِي الْيَقَظَةِ، فَإِذَا سَهَا أَحَدُكُمْ عَنْ صَلَاةٍ فَلْيُصَلِّهَا حِينَ يَذْكُرُهَا، وَمِنَ الْغَدِ لِلْوَقْتِ))* رواه أبو داود (437)

963/516 ـ ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر قانچە كىشى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە سەپەرگە ئاتلىنىپ، كېچىلەپ ئۇزۇن يول يۈردۇق. تاڭغا يېقىن بىر يەرگە چۈشتۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: نامازنىڭ ۋاقتىغا دىققەت قىلىڭلار، ئۆتۈپ كەتمىسۇن! دەپ ھەممەيلەننى ئاگاھلاندۇردى. لېكىن ھەممىمىز كۈن چىققۇچە ئۇخلاپ قاپتىمىز. ئويغىنىپ يەنە يولغا چىقتۇق، بىر ئاز ماڭغاندىن كېيىن بىر يەرگە چۈشۈپ تاھارەت ئالدۇق. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەزان ئوقۇدى، ئالدى بىلەن بامدات نامازنىڭ سۈننىتىنى ئاندىن پەرزىنى ئوقۇدۇق، ئاندىن سەپەرنى داۋاملاشتۇردۇق. بەزىلەر بىر بىرگە: "بىز نامازنى كېچىكتۈرۈپ ياخشى قىلمىدۇق " دېيىشتى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇخلاپ قېلىش خاتالىق ئەمەس، لېكىن ئويغاق تۇرۇپ نامازنى كېچىكتۈرۈش خاتالىق ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر بىرىڭلار ئۇنتۇپ قېلىپ ياكى ئۇخلاپ قېلىپ، نامازنىڭ ۋاقتىنى كېچىكتۈرۈپ قويسا، ئېسىگە كەلگەندە ياكى ئويغانغاندا دەرھال ئوقۇۋالسۇن! ئەمما ئەتىسى ئەسلىدىكى پېتى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇسۇن دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 437)

981/525 ـ وعنه: أَنَّ ابْنَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– قال: مَنْ نَسِيَ صَلاةً فَلَمْ يَذْكُرْهَا إِلَّا وَهُوَ مَعَ الْإِمَامِ، فَإِذَا سَلَّمَ الْإِمَامُ فَلْيُصَلِّ الصَّلَاةَ الَّتِي نَسِيَ، ثُمَّ لِيُصَلِّ بَعْدَهَا الْأُخْرَى* رواه مالك

981/525 ـ مالىك نافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: كىمكى بىرەر نامازنى ئۇنتۇپ قېلىپ، يەنە بىر نامازنى ئىمام بىلەن ئوقۇۋاتقاندا، ئۇنتۇپ قالغان نامىزى ئېسىگە كەلسە، ئىمام سالام بەرگەندىن كېيىن، ئۇنۇتقان نامازنى ئوقۇپ، ئاندىن شۇ ۋاقتىنىڭ نامىزىنى قايتا ئوقۇسۇن. (مالىك: 408)

6. نامازنىڭ قازاسىمۇ خۇددى ئۇنىڭ ئەسلىدىكىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر قازا بولۇپ كەتكەن نامازلار كۆپ بولسا، ئۇ نامازلار تەرتىپ بويىچە مەسىلەن دەسلەپ بامدات، كېيىن پېشىن ئوقۇلغانغا ئوخشاش تەرتىپ بويىچە ئوقۇلىدۇ.

979/523 ـ (وله عن أَبِي سَعِيدٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–): شَغَلَنَا الْمُشْرِكُونَ يَوْمَ الْخَنْدَقِ عَنْ

صَلَاةِ الظُّهْرِ حَتَّى غَرَبَتِ الشَّمْسُ، وَذَلِكَ قَبْلَ أَنْ يَنْزِلَ فِي الْقِتَالِ، فَأَنْزَلَ الله تعالى: ﴿وَكَفَى الله الْمُؤْمِنِينَ الْقِتَالَ﴾ فَأَمَرَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِلالا فَأَقَامَ لِصَلَاةِ الظُّهْرِ، فَصلاهَا كَمَا كَانَ يُصَلِّيهَا فِي وَقْتِهَا، ثُمَّ أَقَامَ لِلْعَصْرِ، فَصَلَّاهَا كَمَا كَانَ يُصَلِّيهَا فِي وَقْتِهَا، ثُمَّ أقام لِلْمَغْرِبِ، فَصَلَّاهَا كَمَا كَانَ يُصَلِّيهَا فِي وَقْتِهَا* رواه النسائي

979/523 ـ ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: خەندەك كۈنى مۇشرىكلار بىزگە ئارام بەرمىگەچكە، كۈن كىرىپ كەتكۈچە پېشىن نامىزىنى ئوقۇيالمىدۇق. بۇ ئۇرۇش ھەققىدە: {الله كاپىرلار (يەنى مەدىنىگە ھۇجۇم قىلغان ئىتتىپاقداش قوشۇن)نى خاپا قايتۇردى، ئۇلار مەقسىتىگە يېتەلمىدى، الله (دۈشمەنگە بوران ۋە پەرىشتىلەرنى ئاپىرىدە قىلىپ) مۇئمىنلەرنى ئۇرۇشسىز غەلىبىگە ئېرىشتۈردى، الله كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر} (سۈرە ئەھزاب، 25 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن ئايەت نازىل بولۇشتىن ئىلگىرىكى ۋەقە ئىدى. ئاندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى تەكبىر چۈشۈرۈشكە بۇيرىدى، پېشىن نامىزىنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇغاندەك ئوقۇدۇق. ئاندىن ئەسىرگە تەكبىر چۈشۈرۈلدى، ئۇنىمۇ ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇغاندەك ئوقۇدۇق. ئاندىن كېيىن ئەزان ئوقۇلدى، شامنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇغاندەك ئوقۇدۇق. (نەسائى: 661)

976/522 ـ جَابِرِ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: أن عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ– جَاءَ يَوْمَ الْخَنْدَقِ بَعْدَ مَا غَرَبَتِ الشَّمْسُ، وجَعَلَ يَسُبُّ كُفَّارَ قُرَيْشٍ، وقَالَ: يَا رَسُولَ الله، مَا كِدْتُ أُصَلِّي الْعَصْرَ حَتَّى كَادَتِ الشَّمْسُ تَغْرُبُ. قَالَ رسولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ : ((وَالله مَا صَلَّيْتُهَا)) فَقُمْنَا إِلَى بُطْحَانَ فتَوَضَّأْنَا، فَصَلَّى الْعَصْرَ بَعْدَ مَا غَرَبَتِ الشَّمْسُ، ثُمَّ صَلَّى بَعْدَهَا الْمَغْرِبَ* رواه البخاري، مسلم (631)، الترمذي (180)، النسائي 84/3- 85

976/522 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: خەندەك غازىتى كۈنى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، قۇرەيش كاپىرلىرىنى بىر ھازا تىللىغاندىن كېيىن: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن ئەسىر نامىزىنى ئوقۇيالمىغىلى تاس قالدىم، ئۇنى كۈن كىرىپ كېتەي دەپ قالغاندا ئاران ئوقۇۋالالىدىم، دېگەن ئىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەنمۇ تېخى ئوقۇمىدىم، دېدى. كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىن، ھەممىمىز بۇتھان دېگەن يەرگە بېرىپ تاھارەت ئېلىپ، ئەۋۋەل ئەسىر نامىزىنى، ئاندىن شام نامىزىنى ئوقۇدۇق. (بۇخارى: 596)

7. نامازلار مەيلى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغاندا بولسۇن مەيلى قازاسى قىلىنغاندا بولسۇن بەش ۋاخ ناماز بىلەن ۋىتىر ۋاجىپنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش لازىم.

8. ئەگەر يېتەرلىك ۋاقىت بولسا، ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلماقچى بولغان ناماز بىلەن قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىپكە رىئايەت قىلىش ۋاجىپتۇر. مەسىلەن پېشىننى قازا قىلىپ قويغان ئادەم ئەگەر ئەسىرنىڭ ۋاقتى چىقىپ كەتمەيدىغان بولسا، ئەسىرنى ئوقۇشتىن بۇرۇن پېشىننىڭ قازاسىنى قىلىدۇ، ئاندىن ئەسىرنى ئوقۇيدۇ.

9. ئەگەر ۋاقىت چىقىپ كېتىپ قالىدىغان ئىش بولسا، ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلماقچى بولغان ناماز بىلەن قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش ۋاجىپ ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن قازا نامازنى ئوقۇش ئۈچۈن ۋاقتى كىرگەن نامازنى ئوقۇش كېچىكتۈرۈلمەيدۇ.

10. تەرتىپكە رىئايە قىلىش يەنە ئۆزىنىڭ نامازنى قازا قىلغۇەتكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قىلىش بىلەنمۇ چۈشۈپ كېتىدۇ. چۈنكى نامازنى قازا قىلغۇەتكەن ئادەم ئۆزىنىڭ نامازنى قازا قىلغۇەتكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان ھالەتتە تۇرۇپ ئۇنىڭ نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش مۇمكىن ئەمەستۇر.

11. تەرتىپكە رىئايە قىلىش يەنە قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ كۆپ بولۇشى بىلەنمۇ چۈشۈپ كېتىدۇ. مەسىلەن بىر ئادەم ئەڭ ئاز بولغاندا ۋىتىر نامىزىدىن باشقا ئالتە ۋاخ نامازنى قازا قىلغۇەتكەن بولسا، بۇ ھالەتتە تەرتىپكە رىئايە قىلىش قىيىن بولۇپ قالىدىغان بولغاچقا، بۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلغاندا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلماستىن قايسىسى ئۇدۇل كەلسە شۇنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ.

12. نامازنى قازا قىلغۇەتكەن ئادەم نامازنىڭ قازاسىنى قىلىشقا نىيەت قىلغان ۋاقتىدا، ئەگەر قازا قىلغۇەتكەن ناماز ئاز بولسا، قازاسىنى قىلماقچى بولغان نامازنى پالانى كۈنىنىڭ نامىزى دېگەنگە ئوخشاش تەيىن قىلىش لازىم. ئەگەر قازا قىلغۇەتكەن نامازلىرى كۆپ بولسا، قازاسىنى قىلماقچى بولغان نامازنى پەقەت مەسىلەن پېشىنىنىڭ قازاسىنى قىلماقچى بولسا، ئەڭ دەسلەپ قازا بولۇپ كەتكەن ياكى ئەڭ ئاخىر قېتىم قازا بولۇپ كەتكەن پېشىنىنىڭ قازاسىنى قىلىمەن، دەپلا نىيەت قىلسا بولىدۇ.

13. قازا نامازلار كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا قىلىنمايدۇ. چۈنكى نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈۋېتىش گۇناھتۇر. بۇ گۇناھنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ئاشكارىلاش ياخشى ئەمەستۇر.

## كېسەل ئادەملەرنىڭ نامازنى قانداق ئوقۇيدىغانلىقىنىڭ بايانى

ئىسلام دىنى، رەھمەت ۋە ئاسانچىلىق ئېلىپ كېلىدىغان دىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كېسەل ئادەم نامازنى ئىمكانىيىتىنىڭ يەتكەن ھالىتىگىچە ئوقۇيدۇ.

1. نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇسا ئۆزىگە كېسەللىكنىڭ ئېغىرلىشىپ قېلىشىغا ئوخشاش بىرەر زەرەر كېلىپ قالىدىغان كېسەل ئادەم، نامازنى بەداشقان قورۇپ ئولتۇرامدۇ ياكى باشقا بىر شەكىلدە ئولتۇرامدۇ، ئۆزىگە قايسىسى ئاسان بولسا، شۇ شەكىلدە ئولتۇرۇپ رۇكۇ ۋە سەجدىنى قىلىپ ئوقۇيدۇ.

2. بىر ئادەم ئەگەر ھاسىغا ياكى تامغا ياكى ئايالىغا، بالىسىغا ۋە خىزمەتچىسىگە ئوخشاش ئۆزىگە بويسۇنىدىغان بىر ئادەمگە تايىنىپ بولسىمۇ ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا قادىر بولالىسا، ئۇنىڭ شۇنداق قىلىپ ئوقۇشى لازىم.

3. بىر ئادەمنىڭ جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن مەسچىتكە چىقىشى، ئۇنى ئۆرە تۇرالمايدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويسا، ئۇ ئادەم مەسچىتكە چىقماي نامازنى ئۆيىدە ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇيدۇ.

4. بىر ئادەم رۇكۇ ۋە سەجدە قىلىشتىن ئاجىز كەلسە ياكى پەقەت سەجدە قىلىشتىن ئاجىز كەلسە، رۇكۇ بىلەن سەجدىنى ئولتۇرۇپ تۇرۇپ ئىشارەت بىلەن قىلىدۇ.

5. بىر ئادەم نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇپ رۇكۇ قىلغان، ئاندىن نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇپ سەجدىنى ئىشارەت بىلەن قىلغان بولسا ، ئۇنىڭ نامىزى توغرا بولغان بولىدۇ. لېكىن بۇ ھالەتتە ئەڭ ياخشىسى رۇكۇ بىلەن سەجدىنى ئىشارەت بىلەن قىلىشتۇر. چۈنكى نامازدىكى ئۆرە تۇرۇش بىلەن رۇكۇ قىلىشنىڭ ھەر بىرى ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل بىر ئىبادەت شەكلىدە يولغا قويۇلغان بولماستىن ئەكسىچە سەجدە ئۈچۈن بىر ۋاستە شەكلىدە يولغا قويۇلغاندۇر. ئىشارەت قىلىش ئېگىلىش بىلەن بولىدۇ. سەجدىدە رۇكۇغا قارىغاندا بەكرەك ئېگىلىدۇ. رۇكۇنى شۇنداق ئېگىلىپ قىلسا بولىدۇ. سەجدە قىلغاندا پېشانىسىنى يەرگە تەككۈزۈش ئۈچۈن بەك كۈچەپ كەتمىسىمۇ بولىدۇ. ئەگەر ئېگىلىپ ئىشارەت قىلىش قىيىن كەلسە، رۇكۇ بىلەن سەجدىنى باش ئىشارىتى بىلەن قىلىدۇ.

6. بىر ئادەم ئولتۇرۇشتىن ھەقىقەتەن ئاجىز كەلگەن ياكى دوختۇر ئۇنى نامازنى بىر نەچچە كۈن يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇپ تۇرۇشقا بۇيرىغاندەك سەۋەب بىلەن ئولتۇرۇشتىن ھەقىقەتەن ئەمەس، ھۆكمەن ئاجىز كەلگەن بولسا، نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ ۋە پۇتلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ تۇرۇپ ئوقۇيدۇ لېكىن تىزلىرىنى تىكلىمەيدۇ. چۈنكى تىزلىرىنى تىكلىسە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرى قىبلە تەرەپكە قارىتىلىپ قالىدۇ. پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش مەكرۇھتۇر. بېشىنى ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ رۇكۇ ۋە سەجدە قىلالىشى ۋە ھەم يۈزىنى قىبلە تەرەپكە قارىتالىشى ئۈچۈن بېشىنىڭ ئاستىغا ياستۇق قويۇپ بېرىلىدۇ. ياكى ئۇ ئادەم نامازنى يېنىچە يېتىپ تۇرۇپ ۋە يۈزىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ ئوقۇيدۇ. لېكىن نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇشى ياخشىدۇر. چۈنكى نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇغان ئادەمنىڭ قىلغان ئىشارىتى قىبلە تەرەپكە تولۇق بىر شەكىلدە يۈزلەنگەن بولىدۇ.

7. بىر ئادەم نامازنى بېشى بىلەن ئىشارەت قىلىپ ئوقۇشتىنمۇ ئاجىز كەلسە، نامازنى كۆزى ۋە قېشى بىلەن ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ ئوقۇمايدۇ. ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە ناماز ئوقۇشنى كېچىكتۈرىدۇ.

8. كېسەل ئادەمنىڭ كېسىلى سەۋەبىدىن ئاجىز كېلىپ ئوقۇيالمىغان نامىزى بىر كېچە كۈندۈزنىڭ نامىزىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭدىن بۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش كۆتىرىلىپ كېتىدۇ.

## ھۇشىدىن كەتكەن ۋە ساراڭ بولۇپ قالغان ئادەملەرنىڭ ھۆكمى

1.بىر ئادەمنىڭ ھۇشىسىز ياكى ساراڭ بولۇپ قالغاندىكى ۋاقتى بىر كېچە كۈندۈزدىن ئارتۇق داۋام قىلىپ ئۇنىڭ قازا قىلىۋەتكەن نامىزى ئالتە ۋاختقا يەتسە، ئۇنىڭ بوينىدىن ئۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش كۆتىرىلىپ كىتىدۇ.

2. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ھۇشىسىزلىقى ياكى ساراڭلىقى بىر كېچە كۈندۈزدىن ئاز داۋام قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا بۇ ئارىلىقتا قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

980/524 ـ نَافِعٍ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: أَنَّ عَبْدَ الله بْنَ عمر- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا- أُغْمِيَ عَلَيْهِ فَذَهَبَ عَقْلُهُ، فَلَمْ يَقْضِ الصَّلَاةَ. لِمالِك. قال: وَذَلِكَ فِيمَا نَرَى- وَالله أَعْلَمُ- أَنَّ الْوَقْتَ ذَهَبَ، فَأَمَّا مَنْ أَفَاقَ وهو فِي وقتٍ فَإِنَّهُ يُصَلِّي* رواه مالك

980/524 ـ مالىك نافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئايلىنىپ كېتىپ، بىھوش بولۇپ قالغان ئىدى. ئۇ، بۇ ئارىدا ئۆتۈپ كەتكەن نامازنىڭ قازاسىنى قىلمىدى. مالىك مۇنداق دەيدۇ: بىزنىڭ قارىشىمىزچە (توغرىسىنىغۇ الله تائالا بىلگۈچىدۇر)، ئۇنىڭ ئۆتۈپ كەتكەن نامازنىڭ قازاسىنى قىلماسلىقى، نامازنىڭ ۋاقتى ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن ھوشىغا كەلگەنلىكى ئۈچۈندۇر، شۇڭا ۋاقىت ئۆتۈپ كېتىشتىن بۇرۇن ھوشىغا كەلگەن ئادەم شۇ ۋاقىتنىڭ نامىزىنى ئوقۇيدۇ. (مالىك: 24)

3. بىر ئادەم ناركوز دورىسى ياكى دورا قوللىنىش ئارقىلىق ھۇشىدىن كەتكەن ياكى ھاراق ئىچىش ئارقىلىق ئەقلىنى يوقاتقان بولسا، ئۇنىڭ ھۇشسىز ياكى ئەقلىنى يوقىتىپ قويغان بۇ مۇددىتى قانچىلىك ئۇزۇن بولسا بولسۇن، ئۇنىڭغا ئاشۇ مۇددەت ئىچىدە قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھۇشسىزلىقىغا ياكى ئەقلىنى يوقاتقانلىقىغا ئۆزى سەۋەبچى بولغاندۇر.

4. نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش ياكى قىلماسلىق ھەققىدە ساراڭ بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ ھۆكمىمۇ خۇددى ھۇشىدىن كەتكەن ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش.

5372/3201 ـ وفي رواية: أوما تذكر أَنَّ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ: ((رُفِعَ الْقَلَمُ)).. بمثله* أبو داود (4401)

5372/3201 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇخلاۋاتقان كىشىنىڭ ئويغانغىچە، كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، ساراڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان ـ ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

## سەپەردە نامازنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىسلام دىنى داۋاملىق ۋە ئەبەدىي ھېچقانداق بىر جان ئىگىسىنى كۈچى يەتمەيدىغان بىر ئىشقا مەسئۇل قىلمايدۇ ۋە تاقىتى يەتمەيدىغان بىر ئىشنى ئۇنىڭغا يۈكلىمەيدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن سەپەردە قىينچىلىق تارتىپ قېلىش ئېھتىمالى بولغانلىقتىن جانابى ئاللاھ تۆت رەكئەتلىك نامازلارنى ئىككى رەكئەت قىلىپ قىسقارتىپ ئوقۇشقا رۇخسەت قىلدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذَا ضَرَبْتُمْ فِي الأَرْضِ فَلَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ أَن تَقْصُرُواْ مِنَ الصَّلاَةِ إِنْ خِفْتُمْ أَن يَفْتِنَكُمُ الَّذِينَ كَفَرُواْ إِنَّ الْكَافِرِينَ كَانُواْ لَكُمْ عَدُوًّا مُّبِينًا (101)]

«سەپەرگە چىققان ۋاقتىڭلاردا كاپىرلارنىڭ ئۆزەڭلارغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈپ قويۇشىدىن قورقۇپ، نامازنى قەسىر قىلىپ (يەنى تۆت رەكئەتنى ئىككى رەكئەت قىلىپ) ئوقۇساڭلار سىلەرگە گۇناھ بولمايدۇ»، (نىسا سۈرىسى 101 ـ ئايەت).

947/504 ـ ابْنِ عَبَّاس- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا-: فَرَضَ الله الصَّلَاةَ عَلَى لِسَانِ نَبِيِّكُمْ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي الْحَضَرِ أَرْبَعًا، وَفِي السَّفَرِ رَكْعَتَيْنِ، وَفِي الْخَوْفِ رَكْعَةً* رواه مسلم (687) أبو داود (1247) النسائي 3/118- 119

947/504 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: الله تائالا

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تىلى ئارقىلىق نامازنى پەرز قىلىپ، ئۆز يۇرتىدا تۇرغاندا تۆت رەكئەت، سەپەر قىلغاندا ئىككى رەكئەت، ئۇرۇش مەيدانىدىكى جىددىي پەيتلەردە بىر رەكئەت ئوقۇشقا بۇيرىدى. (مۇسلىم: 687)

948/505 ـ عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا– قَالَتْ: فَرَضَ الله الصَّلَاةَ حِينَ فَرَضَهَا رَكْعَتَيْنِ، ثُمَّ أَتَمَّهَا فِي الْحَضَرِ، وأُقِرَّتْ صَلَاةُ السَّفَرِ عَلَى الْفَرِيضَةِ الْأُولَى* رواه البخاري (350) مسلم (685) أبو داود (1198) النسائي 225/1

948/505 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: الله (تۆت رەكئەتلىك) نامازنى پەرز قىلغاندا ئىككى رەكئەت پەرز قىلغان ئىدى، كېيىن ئۇنى يۇرتىدا تۇرغانلار ئۈچۈن تۆت رەكئەت قىلىپ تولۇقلىدى، نەتىجىدە سەپەردىكى ناماز ئەسلىدىكى ئىككى رەكئەت پېتى قالدى. (مۇسلىم: 685)

953/509 ـ مورق– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ–: سألتُ ابنَ عمر– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – عن الصلاة فى السفرِ فقال: ركعتين ركعتين، من خالف السنةَ كفرَ*. للكبير

953/509 ـ مەۋرەق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن سەپەر نامىزى توغرۇلۇق سورىسام، ئۇ ماڭا: سەپەر نامىزى ئىككى رەكئەت ئوقۇلىدۇ، كىمكى سۈننەتكە خىلاپلىق قىلسا، كاپىر بولىدۇ، دېدى. (ئەلكەبىر)

شۇڭا سىز سەپەردىكى ۋاقىتلىرىڭىزدا نامازلىرىڭىزنى قىسقارتىپ پىشىن، نامازدىگەر ۋە خۇپتەن نامازلىرىنى تۆت رەكئەت ئەمەس، ئىككى رەكئەت ئوقۇڭ، بامدات نامىزى بىلەن شام نامازلىرى بولسا قىسقارتىلماستىن ئەسلىدىكىدەك ئوقۇلىدۇ.

سەپەردە نامازلىرىڭىزنى قىسقا ئوقۇڭ، چۈنكى بۇ ۋاجىبتۇر. سەپەردە سىز مەيلى ئايرۇپىلاندا بولۇڭ مەيلى ماشىنىدا، مەيلى پاراخۇتتا بولۇڭ مەيلى پويىزدا، مەيلى تۆگە بىلەن سەپەر قىلىڭ مەيلى پىيادە، ھەممىسى سەپەر دېيىلىدۇ ۋە سەپەر بولغانىكەن ھەممىسىدە ئوخشاشلا ناماز قىسقارتىلىپ ئوقۇلىدۇ.

1. كىشى سەپەردىلا بولىدىكەن ناماز قىسقارتىلىپ ئوقۇلۇۋېرىدۇ. ئەمما ئەگەر ئۇ كىشى بارغان يېرىدە تۇرۇپ قالماقچى ياكى ئۇزۇنراق تۇرۇپ قالماقچى بولسا، بۇ ۋاقىتتا نامازلىرىنى تۆت رەكئەت ھالەتتە تولۇق ئوقۇيدۇ. لېكىن ئىماملارنىڭ ئارىسىدا نامازنى تولۇق ئوقۇش ئۈچۈن يېتەرلىك بولىدىغان مۇددەتنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئىختىلاپ باردۇر.

ئىمامى ئەبۇ ھەنىفە (ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: "بىر شەھەردە ياكى يېزىدا 15 كۈن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپراق تۇرۇشنى نىيەت قىلمىغۇچىلىك مۇساپىرلىق ھۆكمى كۈچكە ئىگىدۇر. باشقا مەزھەبلەرنىڭ پىكرىچە ئۇنىڭ تۇرىدىغان يېرى مەلۇم بولغۇچىلىك نامازلىرىنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە پەتھى قىلىنغان يىلى ھەۋازىن قەبىلىسى بىلەن بولغان ئۇرۇشتا 18 ياكى 19 كۈن نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇغان.

2. بىر كىشى شەھەرگە كىرسە، ئەمما لېكىن ئۇ يەردە مۇنچىلىك ۋاقىت تۇرىمەن دېگەننى نىيەت قىلماستىن ئەتە ياكى ئۆگۈن قايتىپ كېتىمەن، دەپ قايتىپ كېتىش نىسىپ بولماي ئاشۇنداق قەپقېلىۋەرسە، مۇشۇ خىل ھالەتتە بىر نەچچە يىل تۇرۇپ قالغان تەقدىردىمۇ يەنىلا

نامازلىرىنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ.

3. كىشى تۇرۇش نىيىتى بولمىغان تەقدىردىمۇ ئۆزى ياشايدىغان شەھەرگە قايتىپ كەلگەن ھامان نامازلىرىنى تولۇق ئوقۇشقا باشلايدۇ.

4. سەپەردە نامازلىرى قازا بولۇپ كەتكەن كىشى قازاپ بولۇپ كەتكەن نامازلىرىنىڭ قازاسىنى ئۆزى ياشايدىغان يەردە ئىككى رەكئەت ئوقۇيدۇ. مەسىلەن: بىر باغداتلىق مىسىرغا سەپەر قىلىپ بارسا ۋە پېشىنىنىڭ ۋاقتى كىرسە، بىراق ئۇ سەپەر مەشغۇلىيەتلىرى بىلەن ئۇنى ئادا قىلماستىن ئايرۇپىلانغا چىقىپ باغداتقا ئەسىردىن كېيىن كەلگەن بولسا بۇ كىشى پېشىنىنى ئىككى رەكئەت، ناماز ئەسىرنى بولسا تۆت رەكئەت ئوقۇيدۇ. يەنە ئەكسىچە ئەگەر بىر كىشىنىڭ ئۆزى دىيارىدا بىر نامىزى قازا بولۇپ كەتكەن بولسا، سەپەر ئۈستىدە ئۇ نامازنىڭ قازاسىنى تۆت رەكئەت ئوقۇيدۇ.

5.ھۆكۈمنىڭ ئۆزگىرىشىگە سەۋەب بولىدىغان سەپەرنىڭ مۇددىتى توغرىسىدا بىر ـ بىرىگە ئوخشىمىغان پىكىرلەر بولۇپ، بەزىسى، تۆگە ۋە پىيادە مېڭىشتا ئۈچ كېچە كۈندۈز دېگەن بولسا، بەزىلەر بۇنىڭغا ئوخشىمايدىغان پىكىرلەرنى بايان قىلغان. ھەدىستە مۇنداق كەلگەن.

1932/1114 – أَنَسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كَانَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذَا خَرَجَ مَسِيرَةَ ثَلَاثَةِ أَمْيَالٍ – أَوْ ثَلَاثَةِ فَرَاسِخَ، شك شُعْبَةُ – صَلَّى رَكْعَتَيْنِ* رواه مسلم (691)، وأبو داو (1201)

1932/1114 ـ يەھيا ئىبنى يەزىد ھۇنائى مۇنداق دەيدۇ: مەن ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن نامازنى قەسىر قىلىش توغرۇلۇق سورىغاندىم، ئۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۈچ مىل(بىر قۇرۇقلۇق مىلى 1609 مېتىرغا، بىر دېڭىز مىلى 1852 مېتىرغا تەڭ كېلىدۇ.) ياكى ئۈچ پەرسەخ(بىر پەرسەخ 6. 24 كىلومېتىرغا تەڭ. )تىن يىراق يەرگە سەپەر قىلسا، نامازنى قەسىر قىلىپ (تۆت رەكئەتلىك نامازنى ئىككى رەكئەت) ئوقۇيتتى، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 691)

1933/1115 – مَالِكُ: بَلَغَهُ: أَنَّ ابْنَ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – كَانَ يَقْصُرُ الصَّلَاةَ فِي مِثْلِ مَا بَيْنَ مَكَّةَ وَالطَّائِفِ، وَفِي مِثْلِ مَا بَيْنَ مَكَّةَ وَعُسْفَانَ، وَفِي مِثْلِ مَا بَيْنَ مَكَّةَ وَجدَّةَ وَذَلِكَ أَرْبَعَةُ بُرُدٍ* رواه مالك 139/1

1933/1115 ـ مالىكقا يېتىشىچە، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مەككە بىلەن تائىپ، مەككە بىلەن ئۇسفان ۋە مەككە بىلەن جىددە ئارىلىقىدىكى مۇساپىگە تەڭ كەلگۈدەك يەرلەرگە سەپەر قىلغاندا، نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇغان ئىكەن. مالىك: بۇ مۇساپە تۆت بۇردقا تەڭ كېلىدۇ، دەيدۇ. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

بۇرد: تەخمىنەن 130 كىلومېتىر

1934 /1116 – ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خَرَجَ مِنَ الْمَدِينَةِ إِلَى مَكَّةَ لَا يَخَافُ إِلَّا رَبَّ الْعَالَمِينَ، فَصَلَّى رَكْعَتَيْنِ* رواه الترمذي (547)، النسائي 118 - 1147/3

1116/ 1934 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنىدىن مەككىگە سەپەر قىلىپ چىققاندا، نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇغان. ۋەھالەنكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۇ چاغدا پۈتۈن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله تائالادىن باشقا ھېچ كىمدىن قورقۇنچىسى يوق ئىدى. (تىرمىزى: 547)

6. سەپەرگە چىققان ئادەم تاكى چىققان شەھىرىگە قايتىپ كەلگەنگە ياكى بارغان يېرىدە شەھەرگە ياكى كەنتكە ئوخشاش ياشاشقا مۇمكىن بولىدىغان بىر يەردە ئەڭ ئاز بولغاندا ئون بەش كۈن تۇرۇشنى نىيەت قىلغانغا قەدەر نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ. نامازنى قىسقارتماي تولۇق ئوقۇش ئۈچۈن بارغان يەردە ئەڭ ئاز بولغاندا ئون بەش كۈن تۇرۇشنى نىيەت قىلىشنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن ئاز بولۇپ قالغان ئەھۋالدا نامازنى قىسقارتىشقا بولمايدىغانلىقىنىڭ دەلىل پاكىتى تۆۋەندىكى ھەدىسلەردۇر.

1937/1119 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەردە ئون توققۇز كۈن تۇرۇش جەريانىدا نامازنى قەسىر ئوقۇغانىدى، شۇڭا بىزمۇ سەپەر قىلىپ 19 كۈن تۇرۇشقا توغرا كەلسە، نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇيمىز. 19 كۈندىن ئېشىپ كەتسە، تولۇق ئوقۇيمىز. (بۇخارى: 1080)

1938/1120 – إلا أن في النسائي: خَمْسَةَ عَشَرَ* رواه النسائي

1938/1120 ـ ئەمما نەسائىنىڭ رىۋايىتىدە (19 كۈننىڭ ئورنىغا): 15 كۈن، دەپ زىكرى قىلىنغان. (نەسائى: 1453)

1940/1121 – وفي أخرى له: سَبْعَ عَشْرَةَ* رواه أبو داود (1230)

1940/1121 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە: 17 كۈن تۇرۇش جەريانىدا نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇدى، دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇد: 1230)

1942/1122 – جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَقَامَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِتَبُوكَ عِشْرِينَ يَوْمًا يَقْصُرُ الصَّلَاةَ* رواه أبو داود (1235)

1942/1122 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبۇكتا 20 كۈن تۇرۇش جەريانىدا نامازنى قەسىر قىلىپ ئوقۇغان. (ئەبۇ داۋۇد: 1235)

7. يولۇچى ئۆزى ياشىغان شەھەر ياكى يېزىنى تەركىتىپ، ئۇنىڭ ئەتراپ ۋە باغ ـ بوستانلىقلىرىدىن ئۆتۈپ كېتىپ بولمىغۇچىلىك ئۆيىدىن سەپەر ئۈچۈن چىقار ـ چىقمايلا نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشقا باشلىمايدۇ.

8. يولۇچىنىڭ (بارغان يېرىدە ياكى يول ئۈستىدە) ئۆز مەھەللىسىدە ياشاۋاتقان كىشىلەرگە ئىمام بولىشى جائىز بولۇپ، ئۇ ئىككى رەكئەت ئوقۇغاندىن كېيىن سالام بېرىدۇ. ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلغۇچىلار بولسا، ھەممىسى ئۆز ئالدىغا نامازلىرىنى تولۇقلىۋالىدۇ. شۇنداقتىمۇ يولۇچى ئىمامنىڭ سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزىگە ئىقتىدا قىلغۇچىلارغا: «مەن يولۇچى، سىلەر نامىزىڭلارنى تولۇقلىۋېلىڭلار» دېيىشى مۇستەھەبتۇر.

9. يۇلۇچىنىڭ ئۆز مەھەللىسىدە ياشاۋاتقان كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا ئەقتىدا قىلىشى جائىزدۇر. لېكىن ئۇنىڭ ئىمام ۋە جامائەتكە ئەگىشىپ ئىمامغا ئەقتىدا قىلغۇچىلار بىلەن بىرلىكتە نامازنى تولۇق ئوقۇشى جائىز بولغىنىدەك، قىسقارتىپ ئوقۇشىمۇ جائىزدۇر.

1947/1126 - ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: صَلَّى رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِمِنًى رَكْعَتَيْنِ، وَأَبُو بَكْرٍ، وَعمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –، وَعُثْمَان – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – صَدْرًا مِنْ خِلَافَتِهِ، ثُمَّ إِنَّه صَلَّى بَعْدُ أَرْبَعًا، فَكَانَ ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – إِذَا صَلَّى مَعَ الْإِمَامِ صَلَّى أَرْبَعًا، وَإِذَا صَلَّاهَا وَحْدَهُ صَلاها رَكْعَتَيْنِ* رواه البخاري (1082)، مسلم (694)، النسائي 121/3

1947/1126 - ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مىنادا نامازنى قەسىر قىلىپ ئىككى رەكئەت ئوقۇغان، ئۇندىن كېيىن ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ شۇنداق ئوقۇغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ شۇنداق ئوقۇغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىنىڭ باش تەرەپلىرىدە شۇنداق ئوقۇغان، كېيىنكى دەۋرلەردە قەسىر قىلماي تۆت رەكئەت ئوقۇغان. شۇڭا ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مىنادا نامازنى ئىمام بىلەن ئوقۇسا، تۆت رەكئەت ئوقۇيتتى. يالغۇز ئوقۇسا، قەسىر قىلىپ ئىككى رەكئەت ئوقۇيتتى. (مۇسلىم: 694)

10. سەپەر قىلغان ئادەم سەپەردىن ئۆزىنىڭ يۇرتىغا قايتىپ كەلگەندە ئۇ يەردە تۇرۇشنى نىيەت قىلمىسىمۇ ئۇ يەردە تۇرغۇچى ھېساپلىنىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ نامازنى تولۇق ئوقۇشى لازىم.

11. سەپەرگە چىققان بىر ئادەم دېڭىزدىكى كېمىگە ياكى ئادەم ياشىمايدىغان بىر ئارالغا ئوخشاش ياشاش مۇمكىن بولمايدىغان بىر يەردە تۇرۇشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم، بۇ نىيىتى بىلەن مۇساپىرلىق ھالىتىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ.

12. ئىنسانىنىڭ تۇغۇلغان يېرى ياكى ئولتۇراقلىشىپ قالغان يېرى ئۇنىڭ ئەسلى ۋەتىنى ھېساپلىنىدۇ. ئىنسانىنىڭ باشقا بىر يەرنى ۋەتەن تۇتۇۋېلىشى بىلەن ئۇنىڭ ئەسلىدىكى ۋەتىنى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. يەنى ئۇ، ئۇ ئادەمنىڭ ۋەتىنى ھېساپلانمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ساھابىلەرنىڭ ئەسلىدىكى ۋەتىنى مەككە بولغان بولسىمۇ، ئۇلار مەككىگە كەلگەندە نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇغان.

13. بىر ئادەم ئەسلى ۋەتىنىدىن بىر يەرگە سەپەر قىلىپ ماڭغان ۋە تېخى سەپەرنىڭ مۇساپىسىنى بېسىپ بولماي تۇرۇپ ئەسلى ۋەتىنىگە قايتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم تېخى سەپەرنىڭ مۇساپىسىنى بېسىپ بولالمىغانلىقى ئۈچۈن، ۋەتىنىگە قايتىشنى نىيەت قىلىشى بىلەنلا مۇساپىرلىق ھالىتىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

14. مۇساپىر ئادەم ئىككى رەكەت نامازنى تۆت رەكەت ئوقۇسا، ئەدەبكە رىئايە قىلمىغان ۋە نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشتىن ئىبارەت بىر ۋاجىپنى قىلمىغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ.

15. بىر ئادەمنىڭ نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشى ياكى قىسقارتماي تولۇق ئوقۇشى ئۇ ئادەمنىڭ نامازنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ۋاقتىدىكى ئەھۋالىغا باغلىقتۇر.

16. مۇساپىر ئادەم ئالدىراش ئەمەس بىر ھالەتتە بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ۋە نەپلە

نامازلارنى ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇ بەك ئالدىراش ۋە ئىشى جىددى بىر ھالەتتە بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرنى ئوقۇمىسىمۇ بولىدۇ.

## قاتناش قۇراللىرى ئۈستىدە ناماز ئوقۇش مەسلىسى

پاراخوت، كېمە، ئايرۇپىلان، پويىز، ئاپتوموبىل قاتارلىق قاتناش قۇراللىرى ئۈستىدە سەپەر قىلغاندا، ئۆزۈرسىز تۇرۇپمۇ ئولتۇرۇپ ناماز ئوقۇش جائىزدۇر. بۇ مەسلىنىڭ تەپسىلاتى مۇنداق :

1) پاراخوتتا يۈرگەندە، نامازلارنى ئۆرە تۇرۇپ ئادەتتىكىدەك ئوقۇش كېرەك. چۈنكى پاراخوتتا باش قېيىش ياكى يېقىلىپ كېتىش خەۋپى بولمايدۇ. چۈنكى پاراخۇت ئۆيگە ئوخشاشتۇر.

2) كېمىدە يۈرگەندە كېمە كىچىك بولۇپ، ئۆرە تۇرسا بېشى قېيىش ياكى يېقىلىش ئېھتىمالى بولسا، ئولتۇرۇپ ئوقۇش جائىزدۇر. پەرز، ۋاجىپ، سۈننەت ۋە ھەر قانداق نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇسا بولىدۇ.

3) ئايروپىلاندا يۈرگەندە، ئورۇندۇقتىن چىقىپ بوش جايلاردا ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا (بوش ئورۇن تېپىلمىغانلىقتىن) ئىمكانىيەت بولمىغان ياكى ئۆرە تۇرسا بېشى قايىدىغان شارائىتلاردا، ئولتۇرۇپ ئىشارەت بىلەن ناماز ئوقۇش جائىزدۇر.

4) ماشىنىدا يۈرگەندە، ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇش ھەقىقەتەن ئىمكانسىز بولغانلىقتىن، ئەگەر نامازنى كېچىكتۈرسە ئۇنىڭ ۋاقتى چىقىپ كېتىش ئېھتىمالى بولغان شارائىتلاردا، ئولتۇرۇپ ئىشارەت بىلەن ماشىنىنىڭ يۆنىلىشىگە قاراپ ئوقۇش جائىزدۇر.

5) پەرز، ۋاجىپ، تەكىتلىك سۈننەت بولغان نامازلاردىن باشقا نەپلىگە ئوخشاش نامازلارنى ئۆزۈرسىز ھالدىمۇ، قايسىبىر ۋاقىتتا ئولتۇرۇپ ياكى ئىشارەت بىلەن ئوقۇش جائىزدۇر. بىراق ساۋاب جەھەتتە پەرقلىق بولىدۇ.

## ئىككى نامازنى جۇغلاپ بىرلىكتە ئوقۇش توغرىسىدا

يولۇچىنىڭ ئىككى ۋاخ نامازنى جۇغلاپ بىر ۋاقىتتا ئوقۇشى جائىزدۇر. مەسىلەن: پېشىننى ناماز ئەسرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ ئىككىسىنى ئايرىم ـ ئايرىم ھالدا ناماز ئەسرنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇيدۇ. يەنى ئەۋۋەل پېشىننى، ئاندىن ناماز ئەسرنى بىر ئەزان بىلەن ۋە ئىككى تەكبىر بىلەن ئوقۇيدۇ. مانا بۇنىڭغا كېچىكتۈرۈپ جۇغلاپ ئوقۇش مەنىسىدە جەمئى تەخىر دېيىلىدۇ.

يەنە بىر خىل جۇغلاپ ئوقۇش بولۇپ، بۇنىڭغا ئالدىغا ئېلىنغان جۇغلاش مەنىسىدە جەمئى تەقدىم دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا ناماز ئەسرى ئالدىغا ئېلىنىپ پېشىننىڭ ۋاقتىدا پېشىن بىلەن بىرگە ياكى خۇپتەن ئالدىغا ئېلىنىپ ناماز شامنىڭ ۋاقتىدا ناماز شام بىلەن بىرلىكتە ئوقۇلىدۇ. بۇخىل جۇغلاپ ئوقۇش توغرىسىدا بىر قىسىم ئىماملار ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ بولسىمۇ، توغرىسى ئېھتىياج بولغاندا بۇنداق جۇغلاپ ئوقۇشنىڭ جائىز بولىدىغانلىقىغا ئائىت پىكىردۇر.

**تۆۋەندىكى شارائىتلاردا نامازلارنى جەمئى قىلىپ ئوقۇشقا بولىدۇ :**

1) ھاجىلارنىڭ « ئەرەفات » تا ئەسىر بىلەن پېشىن نامازلىرىنى پېشىن ۋاقتىدا، شام بىلەن خۇپتەن نامازلىرىنى خۇپتەن ۋاقتىدا ئوقۇشى جائىز بولۇپلا قالماستىن، بەلكى

سۈننەتتۇر.

1959/1134 – ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أن رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ صلى المغرب والعشاء بالمزدلفة جميعًا، كُلُّ وَاحِدَةٍ مِنْهُمَا بِإِقَامَةٍ، وَلَمْ يُسَبِّحْ بَيْنَهُمَا وَلَا عَلَى إِثْرِ وَاحِدَةٍ مِنْهُمَا* رواه البخاري (1673)، مسلم (703) 286

**1959/1134 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇزدەلىفەدە شام بىلەن خۇپتەننى جۈپلەپ ئوقۇغان بولۇپ، ھەر بىرىگە ئايرىم ـ ئايرىم تەكبىر چۈشۈرگەنىدى. بۇ ئىككى نامازنىڭ ئارىسىدىمۇ ۋە ئۇ ئىككىسىدىن كېيىنمۇ ھېچقانداق ناماز ئوقۇمىغان. (بۇخارى: 1673)**

1962/1135 – ابنُ مسعودٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: ما رَأَيْتُ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ صَلَّى صَلَاةً لغَيْرِ مِيقَاتِهَا إِلَّا صَلَاتَيْنِ، جَمَعَ بَيْنَ الْمَغْرِبِ وَالْعِشَاءِ بجمْعٍ، وَصَلَّى الْفَجْرَ يومئذ قَبْلَ مِيقَاتِهَا* رواه البخاري (1682)، مسلم (1289)

**1962/1135 ـ ئابدۇرراھماندىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ (ئىبنى مەسئۇد) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تۆۋەندىكى ئىككى نامازدىن باشقىسىنى ئۆز ۋاقتىدىن باشقا ۋاقىتتا ئوقۇغىنىنى كۆرۈپ باقمىدىم: بىر قېتىم (مۇزدەلىفەدە) شام بىلەن خۇپتەننى جۈپلەپ ئوقۇغان. يەنە بىر قېتىم بامدات نامىزىنى (ئادەتتىكى) ۋاقتىدىن بۇرۇنراق ئوقۇغان. (بۇخارى: 1682)**

**2) يولۇچىلار نامازلارنىڭ قازا بولۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرىسە بىرىنچى نامازنىڭ ۋاقتىنى بىر ئاز كېچىكتۈرۈپ، ئاۋۋال بىرىنچىسىنى ئاندىن ئىككىنچىسىنى بىر ۋاقىتتا جەمئى قىلىپ ئوقۇسا بولىدۇ.**

1954/1130 – أَنَسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كَانَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذَا ارْتَحَلَ قَبْلَ أَنْ تَزِيغَ الشَّمْسُ أَخَّرَ الظُّهْرَ إِلَى وَقْتِ الْعَصْرِ ثُمَّ نَزَلَ فَجَمَعَ بَيْنَهُمَا، فَإِنْ زَاغَتِ الشَّمْسُ قَبْلَ أَنْ يَرْتَحِلَ صَلَّى الظُّهْرَ ثُمَّ رَكِبَ* رواه البخاري (1111)، مسلم (704)، أبو داود (1218)، النسائي 284/1

**1954/1130 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە كۈن ئېگىلىشتىن بۇرۇن ئاتلانسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ، ئىككى نامازنى جۈپلەپ ئوقۇيتتى. ئەگەر كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن ئاتلانسا، پېشىننى ئوقۇۋېتىپ، ئاندىن ئۇلاغقا مىنەتتى. (مۇسلىم: 704)**

1955/1131 – وفي رواية: كَانَ إِذَا عَجِلَ عليه السَّيْرُ يُؤَخِّرُ الظُّهْرَ إِلَى أول وَقْتِ الْعَصْرِ فَيَجْمَعُ بَيْنَهُمَا، وَيُؤَخِّرُ الْمَغْرِبَ حَتَّى يَجْمَعَ بَيْنَهَا وَبَيْنَ الْعِشَاءِ* رواه مسلم (706) 48 النسائي

**1955/1131 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەردە ئالدىراش بولۇپ قالسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە**

كېچىكتۈرۈپ، ئىككى نامازنى جۈپلەپ ئوقۇيتتى، ناماز شامنىمۇ كېچىكتۈرۈپ، خۇپتەن بىلەن جۈپلەپ ئوقۇيتتى. (نەسائى: 594)

1957/1132 – مُعَاذُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كان رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي غَزْاةِ تَبُوك (إذ) زاغت الشَّمْسِ قبل أن يرتحل جمع بين الظهر والعصر، فإن رحل قبل أن تزيغ الشمس أخَّر الظهرَ حتى ينزل العصر، وفي المغرب مثل ذلك إن غابت الشمس قبل أن يرتحل جمع بين المغرب والعشاء، فإن ارتحل قبل أن تغيب الشمس أخر المغرب حتى ينزل للعشاء ثم يجمعُ بينهما* رواه مسلم (706)، أبو داود (1208)، الترمذي (553)، النسائي 285/1

1957/1132 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبۇك غازىتى سەپىرىدە كۈن ئېگىلىشتىن بۇرۇن يولغا چىقسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ، ئەسىر بىلەن جۈپلەپ ئوقۇيتتى. كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن يولغا چىقماقچى بولسا، ئەسىرنى ئالدىغا سۈرۈپ، پېشىن بىلەن جۈپلەپ ئوقۇۋېتىپ، ئاندىن يولغا چىقاتتى. شامدىن بۇرۇن يولغا چىقسا، شامنى كېچىكتۈرۈپ خۇپتەن بىلەن جۈپلەپ ئوقۇيتتى. شامدىن كېيىن يولغا چىقسا، خۇپتەننى ئالدىغا سۈرۈپ، شام بىلەن جۈپلەپ ئوقۇيتتى. (تىرمىزى: 553)

1958/1133 عَلِيٌّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كَانَ إِذَا سَافَرَ سَارَ بَعْدَ مَا تَغْرُبُ الشَّمْسُ حَتَّى كَادَ أَنْ يُظْلِمَ، ثُمَّ يَنْزِلُ فَيُصَلِّي الْمَغْرِبَ، ثُمَّ يَدْعُو بِعَشَائِهِ فَيَتَعَشَّى، ثُمَّ يُصَلِّي الْعِشَاءَ، ثُمَّ يَرْتَحِلُ وَيَقُولُ: هَكَذَا كَانَ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَصْنَعُ* رواه أبو داود (1234)

1958/1133 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەپەردە بولسا، كۈن پېتىپ، ئالەمنى قاراڭغۇ بېسىشقا ئاز قالغۇچە ماڭاتتى. ئاندىن كېيىن ئۇلاغدىن چۈشۈپ، شامنى ئوقۇپ، كەچلىك تامىقىنى يەيتتى. ئاندىن خۇپتەننى ئوقۇپ يولغا چىقاتتى. ئۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ مانا مۇشۇنداق قىلاتتى، دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد1234)

3) كېسەل سەۋەبى بىلەن نامازلارنى جەمئى قىلمىسا مۇشەققەت تارتىپ قېلىش.

4) ئۈزۈرلۈك (ھەمىشە قېنى ئېقىپ تۇرىدىغان) ئاياللار ئىككى نامازنى بىر ۋاقىتتا ئوقۇسا بولىدۇ.

891/466 ـ حَمْنَةَ بِنْتِ جَحْشٍ– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–: كُنْتُ أُسْتَحَاضُ حَيْضَةً كَثِيرَةً وشَدِيدَةً، فَأَتَيْتُ رَسُولَ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَسْتَفْتِيهِ وَأُخْبِرُهُ، فَوَجَدْتُهُ فِي بَيْتِ أُخْتِي زَيْنَبَ بِنْتِ جَحْشٍ، فَقُلْتُ: يَا رَسُولَ اللهِ! إِنِّي أُسْتَحَاضُ حَيْضَةً كَثِيرَةً شَدِيدَةً فَمَا تَرَى فِيهَا قَدْ مَنَعَتْنِي الصَّلَاةَ وَالصَّوْمَ؟ قَالَ: ((أَنْعَتُ لَكِ الْكُرْسُفَ، فَإِنَّهُ يُذْهِبُ الدَّمَ)) قَالَتْ: هُوَ أَكْثَرُ مِنْ ذَلِكَ. قَالَ ((فَاتَّخِذِي ثَوْبًا)) قَالَتْ: هُوَ أَكْثَرُ مِنْ ذَلِكَ إِنَّمَا أَثُجُّ ثَجًّا. قَالَ: ((سَآمُرُكِ بِأَمْرَيْنِ أَيَّهُمَا فَعَلْتِ أَجْزَأَ عَنْكِ مِنَ الْآخَرِ، وَإِنْ قَوِيتِ عَلَيْهِمَا فَأَنْتِ أَعْلَمُ)) قَالَ لَهَا: ((إِنَّمَا هَذِهِ رَكْضَةٌ مِنْ رَكَضَاتِ الشَّيْطَانِ، فَتَحَيَّضِي سِتَّةَ أَيَّامٍ أَوْ سَبْعَةَ أَيَّامٍ فِي عِلْمِ اللهِ، ثُمَّ اغْتَسِلِي حَتَّى إِذَا رَأَيْتِ أَنَّكِ قَدْ طَهُرْتِ، وَاسْتَنْقَأْتِ

فَصَلِّي ثَلَاثًا وَعِشْرِينَ لَيْلَةً – أَوْ أَرْبَعًا وَعِشْرِينَ لَيْلَةً– وَأَيَّامَهَا وَصُومِي فَإِنَّ ذَلِكَ يَجْزِيكِ، وَكَذَلِكَ فَافْعَلِي فِي كُلِّ شَهْرٍ كَمَا تَحِيضُ النِّسَاءُ، وَكَمَا يَطْهُرْنَ لمِيقَاتِ حَيْضِهِنَّ وَطُهْرِهِنَّ، وَإِنْ قَوِيتِ عَلَى أَنْ تُؤَخِّرِي الظُّهْرَ وَتُعَجِّلِي الْعَصْرَ وتَغْتَسِلِينَ، وَتَجْمَعِينَ بَيْنَ الصَّلَاتَيْنِ الظُّهْرِ وَالْعَصْرِ، وَتُؤَخِّرِينَ الْمَغْرِبَ وَتُعَجِّلِينَ الْعِشَاءَ، ثُمَّ تَغْتَسِلِينَ وَتَجْمَعِينَ بَيْنَ الصَّلَاتَيْنِ فَافْعَلِي، وَتَغْتَسِلِينَ مَعَ الْفَجْرِ فَافْعَلِي وَصُومِي إِنْ قَدِرْتِ عَلَى ذَلِكَ)) قَالَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((وَهَذَا أَعْجَبُ الْأَمْرَيْنِ إِلَيَّ))* أبو داود (187)، الترمذي (128)، ابن ماجة (627)

891/466 ـ ھەمنە بىنتى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەندىن ھەيزنىڭ قېنى توختىماس بولۇپ قېلىپ، قانداق قىلىش توغرۇلۇق سوراش ئۈچۈن رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا باردىم ۋە قىز قېرىندىشىم زەينەپ بىنتى جەھشنىڭ ئۆيىدە كۆرۈشۈپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن بەك ھەيز كۆرىدىغان ئايالمەن. نامازدىن، روزىدىن قېلىپ قالىمەن، بۇنىڭغا قانداق پەتىۋا بېرىسەن؟ دەپ سورىغان ئىدىم، رەسۇلۇللاھ ماڭا پاختا ئىشلىتىشنى بۇيرىدى ۋە پاختىنىڭ قاننى سۈمۈرىۋالىدىغانلىقىنى ئېيتتى. مەن: قان بەك كۆپ كېلىدۇ، دېسەم: ئۇنداقتا، رەخت پارچىسى ئىشلەتكىن، دېدى. مەن: ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ، بۇلدۇقلاپ چىقىدۇ، دېسەم، رەسۇلۇللاھ: ئۇنداقتا، مەن سېنى ئىككى ئىشقا بۇيرۇيمەن. بۇ ئىككى ئىشنىڭ قايسى بىرىنى قىلساڭ، يەنە بىرىگە كۇپايە قىلىدۇ. قايسىسىنى قىلىشقا كۈچۈڭ يېتىدۇ؟ ئۇنى ئۆزۈڭ بىلىسەن. بۇ ئىشنىڭ ئەسلىدە بۇنداق بولۇپ كېتىشىنىڭ سەۋەبى شەيتاننىڭ (سېنى بىئارام قىلىش ۋە شەكلەندۈرۈش ئۈچۈن بالىياتقۇڭغا) تەپكەنلىكىدىندۇر. سەن ئۇنىڭدىن ئالتە ياكى يەتتە كۈننى ھەيز مۇددىتى ھېسابلىغىن، ئاندىن كېيىن يۇيۇنغىن، (سېنىڭ كۈنلىرىڭنىڭ ئالتە ياكى يەتتە ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ. ئۆزۈڭنى پاكىز بولدۇم دەپ گۇمان قىلغاندىن كېيىن، يىگىرمە ئۈچ ياكى يىگىرمە تۆت كۈن ناماز ئوقۇغىن، روزىنىمۇ شۇنداق تۇتقىن. ھەر ئايدا شۇنداق قىلساڭ، ئۇ ساڭا يېتەرلىكتۇر. باشقا نورمال ھەيز كۆرىدىغان ئاياللارمۇ شۇنداق قىلىدۇ (يەنى ئاينىڭ مۇئەييەن كۈنلىرىدە ھەيز كۆرىدۇ، قالغان كۈنلىرى پاك بولىدۇ ۋە ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلىدۇ). ئىككىنچىسىگە كەلسەك، ئەگەر قادىر بولالىساڭ، پېشىن نامىزىنى كېچىكتۈرۈپ، ئەسىر نامىزىنى سەل ئالدىغا سۈرۈپ، ئىككى نامازغا بىرلا قېتىم يۇيۇنغىن. شۇنداقلا، ناماز شامنى كېچىكتۈرۈپ، خۇپتەن نامىزىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، بۇ ئىككى نامازغىمۇ بىرلا قېتىم يۇيۇنغىن. بامدات نامىزىنى بىر قېتىم يۇيۇنۇپ ئوقۇغىن، قادىر بولالىساڭ شۇنداق قىلغىن ۋە روزىنىمۇ مۇشۇ ئاساستا تۇتقىن، دېدى ۋە: ماڭا كۆرە ئىككىنچىسى مۇۋاپىقراق، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 187)

5) بالا ئېمىتىدىغان ئايال ئۈچۈن بوۋىقىنىڭ تەرەتلىرىدىن كىيىمىنى ھەمىشە يۇيۇپ بولۇش قىيىن بولغانلىقتىن، ئالدىنقى نامازنىڭ ۋاقتىنى ئاخىرقى ۋاقتىغىچىلىك كېچىكتۈرۈپ، ئىككىنچى نامازنىڭ ئاۋۋالقى ۋاقتىدا ئىككى نامازنى جەمئى قىلىپ بىر ۋاقىتتا ئوقۇشنى ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى دۇرۇس سانايدۇ.

6) سۈيدۈكى توختىمايدىغان ئۆزۈرلۈك كىشى ھەر نامازغا ئايرىم تاھارەت ئېلىشقا ئاجىز كەلسە، ئۇنىڭ ئىككى نامازنى بىر ۋاقىتتا بىر تاھارەت بىلەن ئوقۇشى جائىز سانالغان.

7) مۇندىن باشقا قاتتىق سوغۇق ياكى قاتتىق يامغۇرلۇق كۈنلەردە نامازلارنى جەمئى قىلىش جائىز كۆرۈلگەن. بىراق بۇنىڭ شەرتى : ئەگە ر جەمئى قىلمىسا مۇشەققەت تارتىپ قالسا ياكى تەن ساقلىقىقا زىيان يېتىدىغان شارائىتتا بولسا جەمئى قىلىشقا بولىدۇ.

8) پىشىن بىلەن ئەسىر ۋە خۇپتەن بىلەن نامازشامدىن باشقا نامازلارنى جۇغلاپ بىرلىكتە ئوقۇشقا بولمايدۇ. مەسىلەن: ناماز شام بىلەن ناماز ئەسىرنى بىرلەشتۈرۈپ ئوقۇش جائىز ئەمەس. نامازنى جۇغلاپ بىرلەشتۈرۈپ ئوقۇشنىڭ سەۋەبى بولسا ئىنسانلارغا ئاسانلىق يارىتىپ بېرىشتۇر.

## خەۋپ نامىزى

خەۋپ نامىزىنىڭ يولغا قويۇلۇشىدىن بولسا، ئىسلام دىنىنىڭ جەڭدە مۇسۇلمانلارغا ئاسانلىق ئىلىپ كىلىدىغان، جەڭ مەيدانلىرىدىمۇ نامازنى ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرىدىغان بىر دىن ئىكەنلىكى چىقىپ تۇرىدۇ. خەۋپ نامىزى تۆۋەندىكى ئايەتتە ئۇچۇق بىر شەكىلدە يولغا قويۇلغاندۇر.

[وَإِذَا كُنتَ فِيهِمْ فَأَقَمْتَ لَهُمُ الصَّلاَةَ فَلْتَقُمْ طَآئِفَةٌ مِّنْهُم مَّعَكَ وَلْيَأْخُذُواْ أَسْلِحَتَهُمْ فَإِذَا سَجَدُواْ فَلْيَكُونُواْ مِن وَرَآئِكُمْ وَلْتَأْتِ طَآئِفَةٌ أُخْرَى لَمْ يُصَلُّواْ فَلْيُصَلُّواْ مَعَكَ وَلْيَأْخُذُواْ حِذْرَهُمْ وَأَسْلِحَتَهُمْ وَدَّ الَّذِينَ كَفَرُواْ لَوْ تَغْفُلُونَ عَنْ أَسْلِحَتِكُمْ وَأَمْتِعَتِكُمْ فَيَمِيلُونَ عَلَيْكُم مَّيْلَةً وَاحِدَةً وَلاَ جُنَاحَ عَلَيْكُمْ إِن كَانَ بِكُمْ أَذًى مِّن مَّطَرٍ أَوْ كُنتُم مَّرْضَى أَن تَضَعُواْ أَسْلِحَتَكُمْ وَخُذُواْ حِذْرَكُمْ إِنَّ اللّهَ أَعَدَّ لِلْكَافِرِينَ عَذَابًا مُّهِينًا (102)]

(ئى مۇھەممەد!) سەن مۆمىنلەر بىلەن (جىھادقا) بىللە بولۇپ ئۇلار بىلەن ناماز ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى سەن بىلەن بىرلىكتە نامازغا تۇرسۇن، قوراللىرىنى (ئېھتىيات يۈزىسىدىن) يېنىدا تۇتسۇن، سەجدىگە بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇلار ئارقاڭلارغا ئۆتۈپ تۇرسۇن (يەنى ناماز ئوقۇپ بولغان پىرقە ئارقاڭلاردا كۆزەتچىلىك قىلىپ تۇرسۇن، ئۇلارنىڭ ئورنىغا) ناماز ئوقۇمىغان ئىككىنچى بىر پىرقە كېلىپ سەن بىلەن بىرلىكتە (يەنى ئارقاڭدا) ناماز ئوقۇسۇن، (دۈشمەنلىرىدىن) ئېھتىياتچانلىق بىلەن هوشيار تۇرسۇن. (دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشقا تەييار تۇرۇش يۈزىسىدىن) قوراللىرىنى يېنىدا تۇتسۇن، كاپىرلار سىلەرنىڭ قوراللىرىڭلاردىن، ئەشيالىرىڭلاردىن غەپلەتتە قېلىشىڭلارنى، شۇنىڭ بىلەن سىلەرگە بىردىنلا (تۇيۇقسىزدىن) هۇجۇم قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەرنىڭ سىلەرگە هۇجۇم قىلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالماسلىقى ئۈچۈن، هەممەڭلار بىرلا ۋاقىتتا يىغىلىپ ناماز ئوقۇماي، يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە ئوقۇڭلار). ئەگەر سىلەرگە يامغۇر سەۋەبلىك هەرەج بولىدىغان بولسا ياكى كېسەل بولساڭلار، (بۇ چاغدا) قوراللىرىڭلارنى قويۇپ قويساڭلار سىلەرگە هېچ گۇناھ بولمايدۇ، ئېھتىياتچان ۋە هوشيار بولۇڭلار، اللّٰه هەقىقەتەن كاپىرلار ئۈچۈن خور قىلغۇچى ئازاب تەييارلىدى [سۈرە نىسا 102- ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ نامازنى ساھابىلار بىلەن هەر خىل شەكىلدە ئوقۇغان. بۇ ، بۇ نامازنى جەڭ مەيدانىدا قانداق شەكىلدە ئوقۇسا، جەڭ ۋەزىيىتىگە قولاي بولىدىغان بولسا شۇنداق شەكىلدە ئوقۇسا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

1144/ 1977 – سَهْلُ بْنُ أَبِي حَثْمَةَ: أَنَّ رَسُولَ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ صَلَّى بِأَصْحَابِهِ فِي الْخَوْفِ، فَصَفَّهُمْ، خَلْفَهُ صَفَّيْنِ، فَصَلَّى بِالَّذِينَ يَلُونَهُ رَكْعَةً ثُمَّ قَامَ، فَلَمْ يَزَلْ قَائِمًا حَتَّى صَلَّى الَّذِينَ خَلْفَه رَكْعَةً ثُمَّ تَقَدَّمُوا وَتَأَخَّرَ الَّذِينَ كَانُوا قُدَّامَهُمْ فَصَلَّى بِهِمْ رَكْعَةً، ثُمَّ قَعَدَ حَتَّى صَلَّى الَّذِينَ تَخَلَّفُوا رَكْعَةً، ثُمَّ سَلَّمَ* البخاري (4131)، مسلم (841)

1144/ 1977 ـ سەھل ئىبنى ئەبۇ ھەسمە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر قېتىم ساھابىلەر بىلەن خەۋپ نامىزى ئوقۇغاندا، ساھابىلەرنى ئىككى سەپكە تىزىپ، ئالدىنقى سەپتىكىلەر بىلەن بىر رەكئەت ئوقۇدى، ئاندىن ئورنىدىن تۇردى. ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغۇچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆرە تۇرۇپ تۇردى. ئۇلار بىر رەكئەت ئوقۇپ بولۇپ ئالدىغا ئۆتتى، ئالدىدىكىلەر ئارقىغا چېكىندى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئالدىغا ئۆتكەنلەر بىلەن يەنە بىر رەكئەت ئوقۇپ بولۇپ، ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغۇچە ئولتۇرۇپ تۇردى. ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن سالام بەردى. (مۇسلىم: 841)

1978/1145 – وفي راوية عن يزيد بن رومان، عن صَالِحِ بْنِ خَوَّاتٍ، عَن مَنْ صَلَّى مَعَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمَ ذَاتِ الرِّقَاعِ صَلَاةَ الْخَوْفِ: أَنَّ طَائِفَةً صَفَّتْ مَعَهُ، وَطَائِفَةٌ وِجَاهَ الْعَدُوِّ، فَصَلَّى بالتي مَعَهُ رَكْعَةً ثُمَّ ثَبَتَ قَائِمًا، وَأَتَمُّوا لِأَنْفُسِهِمْ، ثُمَّ انْصَرَفُوا وِجَاهَ الْعَدُوِّ، وَجَاءَ الطَّائِفَةُ الْأُخْرَى فَصَلَّى بِهِمُ الرَّكْعَةَ الَّتِي بَقِيَتْ من صلاته، ثُمَّ ثَبَتَ جَالِسًا، فأَتَمُّوا لِأَنْفُسِهِمْ، ثُمَّ سَلَّمَ بِهِمْ* البخاري (4129)، مسلم (842)

1978/1145 ـ سالىھ ئىبنى خەۋۋات زاتىررىقا (لاتا ـ پۇتىلار) ئۇرۇشى بولغان كۈنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن خەۋپ نامىزى ئوقۇغان بىر ساھابىدىن خەۋپ نامىزىنىڭ جەريانىنى مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىر گۇرۇپپا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن سەپ تۈزۈپ تۇردى، يەنە بىر گۇرۇپپا دۈشمەن تەرەپكە قاراپ سەپ تۈزۈپ تۇردى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېنىدىكى گۇرۇپپا بىلەن بىر رەكئەت ئوقۇغاندىن كېيىن ئۆرە تۇرۇپ تۇردى، ئۇلار يەنە بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ تاماملىۋېتىپ، دۈشمەن تەرەپكە بېرىپ سەپ تۈزۈپ تۇردى، يەنە بىر گۇرۇپپا كەلگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلار بىلەن قالغان بىر رەكئەتنى ئوقۇۋېتىپ ئورنىدا ئولتۇرۇپ تۇردى، ئۇلار قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ تاماملىغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلار بىلەن بىرگە سالام بەردى. (مۇسلىم 842، نەسائى، بۇخارى)

1979/1146 – ولمالك، الترمذي، وأبي داود نحوه، إلا أن الطَائِفَة الأولى إذا أَتَمُّوا لِأَنْفُسِهِمُ ركعة سَلَّمُوا، وَانْصَرَفُوا وجاه العدو وَالْإِمَامُ قَائِمٌ، فإذا ركع بالطائفة الثانية وسجد سلَّم، وقاموا فصلوا لأنفسهم الركعة الثانية وسلموا* أبو داود (1239)، الترمذي (565)

1979/1146 ـ مالىك، تىرمىزى ۋە ئەبۇ داۋۇد يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ ئاخىرىنى مۇنداق رىۋايەت قىلغان: بىرىنچى گۇرۇپپا قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ سالام بېرىپ، دۈشمەن

تەرەپكە بېرىپ بولغۇچە ئىمام ئۆرە تۇرىدۇ، ئاندىن كېيىن ناماز ئوقۇمىغان گۇرۇپپا كېلىپ، ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ. ئىمام رۇكۇ، سەجدىنى ئۇلار بىلەن بىرگە قىلىپ، بىر رەكئەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، (يالغۇز) سالام بېرىدۇ، كەينىدىكىلەر قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ بولۇپ سالام بېرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1239)

1983/1149 – ولمسلم: غَزَوْنَا مَعَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَوْمًا مِنْ جُهَيْنَةَ، فَقَاتَلُوا قِتَالًا شَدِيدًا، فَلَمَّا صَلَّيْنَا الظُّهْرَ، قَالَ الْمُشْرِكُونَ: لَوْ مِلْنَا عَلَيْهِمْ مَيْلَةً لأقطعناهم. فَأَخْبَرَ جِبْرِيلُ النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَذَكَرَ ذَلِكَ لَنَا صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ. قَالَ: وَقَالُوا: إِنَّهُ سَتَأْتِيهِمْ صَلَاةٌ هِيَ أَحَبُّ إِلَيْهِمْ مِنَ (الْأَوْلَادِ). فَلَمَّا حَضَرَتِ الْعَصْرُ صففنا صَفَّيْنِ، وَالْمُشْرِكُونَ بَيْنَنَا وَبَيْنَ الْقِبْلَةِ، فَكَبَّرَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَكَبَّرْنَا جميعًا، ثم رفع رأسه من الركوع ورفعنا جميعًا، ثم انحدر بالسُّجُودِ والصفُّ الذي يليه، وقام الصفُّ المؤخَّرُ في نَحْرِ العدو، فلما قضى النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ السجود قام الصف الذي يليه، انْحَدَرَ الصفُّ المؤخر بالسجودِ وقاموا، ثم تقدم الصف المؤخر وتأخر الصف المقدم، ثم ركع النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، وركعنا جميعًا، ثم رفع رأسه من الركوع، ورفعنا جميعًا، ثم انحدر بالسجودِ والصف الذي يليه الذي كان مؤخرًا في الركعة الأولى، وقام الصف المؤخَّر في نحر العدو، فلما قضى النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ السجود والصف الذي يليه انحدر الصف المؤخَّر بالسجود فسجدوا، ثم سلم صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، وسلمنا جميعًا، كما يصنع حرسُكم هؤلاء بأمرائهم* مسلم (840) 308

1983/1149 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن جۇھەينە قەبىلىسىدىن بىر گۇرۇھ كىشىلەرگە ھۇجۇم قىلغانىدۇق، ئۇلار بىزگە قاتتىق قارشىلىق كۆرسەتتى. بىز پېشىن نامىزىنى ئوقۇۋاتقاندا، مۇشرىكلار: بىز مۇشۇ پەيتتە بىرلا ھۇجۇم قىلساق، ئۇلارنى قىرىپ تاشلىغان بولاتتۇق! ـ دېيىشكەن ئىكەن. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام مۇشرىكلارنىڭ سۆزلىرىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە يەتكۈزدى. مۇشرىكلار: پۇرسەت تېخى كەتمىدى، ئۇلارنىڭ باللىرىدىنمۇ بەكرەك ياخشى كۆرىدىغان بىر نامىزىنىڭ ۋاقتى كېلىدۇ (شۇ چاغدا ھۇجۇم قىلىمىز)، دېيىشىپتۇ. ئەسىرنىڭ ۋاقتى كېلىۋىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنى ئىككى سەپكە تىزدى. مۇشرىكلار بىز بىلەن قىبلىنىڭ ئارىسىدا ئىدى (يەنى نامازغا تۇرغاندا، قىبلىگە ئالدىمىزنى قىلىش ئۈچۈن مۇشرىكلار تەرەپكە ئالدىمىزنى قىلىشقا توغرا كېلەتتى). پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله ئەكبەر، دەپ نامازغا تۇردى. بىزمۇ تەكبىر ئېيتىپ نامازغا تۇردۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئەگىشىپ رۇكۇ قىلدۇق. سەجدە قىلغاندا، بىرىنچى سەپ بىرگە سەجدە قىلدى، ئۇلار سەجدىدىن تۇرغاندىن كېيىن، ئىككىنچى سەپ سەجدە قىلدى. ئاندىن بىرىنچى سەپ ئارقىغا چېكىندى، ئىككىنچى سەپ بىرىنچى سەپنىڭ ئورنىغا ئۆتۈپ تۇردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله ئەكبەر، دەپ تەكبىر ئېيتتى، بىزمۇ تەكبىر ئېيتتۇق. رۇكۇنى ئۇنىڭ بىلەن تەڭ قىلدۇق. سەجدە قىلغاندا، بىرىنچى سەپ بىرگە سەجدە قىلدى، ئىككىنچى سەپ تۇرۇپ

تۇردى. ئىككىنچى سەپ سەجدە قىلىپ بولغاندىن كېيىن، ھەممىمىز تەڭ ئولتۇردۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سالام بەردى. ئەبۇ زۇبەير (راۋىي) مۇنداق دەيدۇ: جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بىز شۇ چاغدا نامازنى ھازىرقى ئەمىرىڭلار ئوقۇغاندەك ئوقۇغان، دەيتتى. (مۇسلىم: 840)

ئەگەر جەڭ مەيدانىنىڭ ئەھۋالى ئىغىر بولسا ، نامازنى ئۆرە تۇرغان ياكى ئولتۇرغان ھەتتا ئۇلاغقا مىنىپ كىتىۋېتىپ ئايرىم- ئايرىم ھالەتتە ئوقۇسمۇ بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[حَافِظُواْ عَلَى الصَّلَوَاتِ والصَّلاَةِ الْوُسْطَى وَقُومُواْ لِلّهِ قَانِتِينَ (238) فَإنْ خِفْتُمْ فَرِجَالاً أَوْ رُكْبَانًا فَإِذَا أَمِنتُمْ فَاذْكُرُواْ اللّهَ كَمَا عَلَّمَكُم مَّا لَمْ تَكُونُواْ تَعْلَمُونَ (239)]

(بەش) نامازنى بولۇپمۇ نامازدىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار (يەنى پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلىڭلار). اللّٰەنىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار. قورقۇنچتا قالغىنىڭلاردا، پىيادە ياكى ئۇلاغلىق كېتىپ بېرىپ (ناماز ئوقۇڭلار)، ئامانلىق تاپقىنىڭلاردا اللّٰەنىڭ سىلەرگە ئۆگەتكىنى بويىچە اللّٰەنى ياد ئېتىڭلار (يەنى قورقۇنچ تۈگىگەندە، اللّٰه نامازنى قانداق ئۆتەشكە ئەمر قىلغان بولسا، تولۇق ئەركانلىرى بىلەن شۇنداق ئۆتەڭلار. [بەقەر 238- 239- ئايەت].

ئەگەر جەڭ مەيدانىنىڭ ئەھۋالى بەك خەتەرلىك بولسا ناماز ئوقۇلماي كېچىكتۈرۈلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەندەك ئۇرۇشىدا مەدىنە قورشاۋدا قالغاندا نامازنى كېچىكتۈرگەن.

## سەھۋەنلىك سەجدىسى

سەھۋەنلىك سەجدىسى بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرىنىڭ تاشلىنىپ قالغانلىقى بىلەن ئەمەس نامازنىڭ ئەسلى ۋاجىپلىرىنىڭ بىر ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ ۋاجىپىنىڭ سەھۋەنلىك بىلەن تاشلىنىپ قىلىشى بىلەن نامازدا پەيدا بولغان كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان سەجدىدۇر.

1. نامازدا سۈننەتنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن سەھۋەنلىك سەجدىسى قىلىنمايدۇ. چۈنكى ناماز، سۈننەتنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن كەم بولۇپ قالغان ھېساپلانمايدۇ.

2. نامازدا يەنە، پەرز بىر ئىشنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن سەھۋەنلىك سەجدىسى قىلىنمايدۇ. چۈنكى ناماز، پەرز بىر ئىشنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. بۇزۇلۇپ كەتكەن نەرسىنى سەھۋەنلىك سەجدىسى بىلەن تولۇقلىغىلى بولمايدۇ.

3. سەھۋەنلىك سەجدىسى، نامازنىڭ ئاخىرىدا قىلىنىدىغان ئىككى سەجدىدۇر. بۇ سەجدىنى قىلىشتىن ئىلگىرى ئوڭ تەرەپكە سالام بېرىپ، ئاندىن بۇ سەجدىنى قىلىش ئەڭ ياخشىدۇر. بۇ سەجدىنى نامازنىڭ ئەڭ ئاخىردا قىلىنىدىغان سالامدىن ئىلگىرى قىلىپ ئاندىن سالام بېرىپ نامازدىن چىقىشقىمۇ بولىدۇ. لېكىن بۇنداق قىلىش مەكرۇھتۇر.

1777/1018 - عَبْدُ الله بنُ مالك بْنِ بُحَيْنَةَ- رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ-: أنَّ النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَامَ مِنِ اثْنَتَيْنِ مِنَ الظُّهْرِ، لَمْ يَجْلِسْ بَيْنَهُمَا، فَلَمَّا قَضَى صَلَاتَهُ سَجَدَ سَجْدَتَيْنِ، ثُمَّ سَلَّمَ

ماللىرىڭلارنىڭ ئەڭ ناچارلىرىنى بېرىشىڭلارغىمۇ رۇخسەت قىلمايدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1582)

2702/1587 ـ سُفْيَانَ بْنِ عَبْدِ اللَّهِ: أَنَّ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – بَعَثَهُ مُصَدِّقًا فَكَانَ يَعُدُّ عَلَى النَّاسِ بِالسَّخْلِ، فَقَالُوا: تَعُدُّ عَلَيْنَا بِالسَّخْلِ وَلا تَأْخُذُ مِنْهُ شَيْئًا؟ فَلَمَّا قَدِمَ عَلَى عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – ذَكَرَ ذَلِكَ له فَقَالَ: نَعَمْ، نعُدُّ عَلَيْهِمْ بِالسَّخْلَةِ يَحْمِلُهَا الرَّاعِين، وَلا نأْخُذهَا، وَلا نأْخُذ الأَكُولَةَ، والرُّبَّى، وَلا الْمَاخِضَ، وَلا فَحْلَ الْغَنَمِ، (ونأخذ) الْجَذَعَةَ وَالثَّنِيَّةَ، وَذَلِكَ عَدْلٌ بَيْنَ غِذَاءِ المال وَخِيَارِهِ* لمالك

2702/1587 ـ سۇفيان ئىبنى ئابدۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مېنى زاكات يىغىشقا ئەۋەتتى. مەن خەلقنىڭ قوزىلىرىنىمۇ سانايتتىم. ئۇلار: سەن قوزىلارنىمۇ سانايدىكەنسەنيۇ، بىراق زاكاتقا قوزا ئالمايدىكەنسەن، دېدى. مەن قايتىپ كەلگەندە، ئۆمەرگە بۇ ئەھۋالنى يەتكۈزسەم، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: توغرا، پادىچىلارنىڭ قۇچاقلىرىدىكى ئوغلاق ۋە قوزىلارنىمۇ زاكات مىقدارىغا كىرگۈزىسەن، ئەمما زاكاتقا ئۇلارنى ئالمىغىن. ئۇندىن باشقا، ئۇ ماللارنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى، ساغلىقنى، يېڭى قوزىلىغان قويىنى ۋە ئۈرۈقلۇق قوچقارنى ئالماي، ياش ۋە ئوتتۇراھاللىرىنى ئالغىن. شۇنداق قىلغاندىلا ناچىرى بىلەن ياخشىسىنىڭ ئارىسى تەڭشىلىدۇ، دېدى. (مالىك: 600)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يوقىرىقى ھەدىسلاردىكى كۆرسەتمىلىرىدە مال ئىگىلىرى بىلەن پېقىرلاردىن ئىبارەت ھەر ئىككى تەرەپنىڭ مەنپەئەتلىرىنى ۋە ھەقلىرىنى ھىمايە قىلىش مەقسەت قىلىنغان، ئەلۋەتتە. مۇسۇلمانلار پەيغەمبەرگە ئەگىشىشكە بۇيرۇلغان. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن:« پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىلەردىن چەكلىنىڭلار.» (ھەشر سۈرىسى 7ـ ئايەت)

ئەگەر مال ئىگىلىرى زاكات بېرىشتە ماللىرىنىڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشنى خالىسا بۇ ئۆزلىرىنىڭ پىداكارلىقىدۇر. بۇنىڭ ساۋابىمۇ ئەلۋەتتە كۆپ بولىدۇ. ئەمما ئۇلار ماللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشكە زورلانمايدۇ. بەلكى ئوتتۇرھاللىرىدىن بەرسە زاكات ئادا تاپىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ:

[لَن تَنَالُواْ الْبِرَّ حَتَّى تُنفِقُواْ مِمَّا تُحِبُّونَ وَمَا تُنفِقُواْ مِن شَيْءٍ فَإِنَّ اللّهَ بِهِ عَلِيمٌ (**92**)]

« ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە ھەرگىز ياخشىلىققا (جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر» (ئال ئىمران سۈرىسى 92ـ ئايەت).

2703/1588 ـ أُبَيُّ بْن كَعْبٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بعثه مُصَدِّقًا، وأنه قال لرجل وجبت عليه بنت مخاض: أَدِّ بنت مَخَاضٍ، فَإِنَّهَا صَدَقَتُكَ. فَقَالَ الرجل: ذَاكَ (مالاً) لبنَ فِيهِ وَلا ظَهْرَ، وَلَكِنْ هَذِهِ نَاقَةٌ عَظِيمَةٌ سَمِينَةٌ. فأبى قبلوها إلا بعرضها على النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فخرج حتى عرضها الرجل عليه صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فقال له: ((ذلك الذي عَلَيه – أي: بنت مخاض – فَإِنْ تَطَوَّعْتَ بِخَيْرٍ آجَرَكَ اللَّهُ فِيهِ وَقَبِلْنَاهُ مِنْكَ)). فأمر رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِقَبْضِهَا، وَدَعَا لَهُ بِالْبَرَكَةِ* رواه أبو داود (1583)

2703/1588 ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى زاكات يىغىشقا ئەۋەتتى. مەن بىر كىشىنىڭ يېنىغا كەلدىم، ئۇ كىشى ماللىرىنى يىغىۋىدى، قارىسام، ئۇ كىشىگە ئىككى يىللىغا توشقان بىر تۆگە زاكات كېلىدىكەن، شۇنىڭ بىلەن مەن: زاكاتقا ئىككى يىللىغا توشقان بىر تۆگە بەرگىن! دېدىم، ئۇ كىشى: ئۇنداق تۆگىدىن سۈت چىقمايدۇ ياكى ئۇنى ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، كۈچلۈك، چوڭ ۋە سېمىز كەلگەن ماۋۇ تۆگىنى بېرەي، شۇنى ئالغىن! دېدى. مەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇيرىمىغان نەرسىنى ئالالمايمەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېقىنلا يەردە، ئەگەر خالىساڭ، ئۇنىڭ قېشىغا بېرىپ، ماڭا دېگەن سۆزلىرىڭنى دېگىن. ئەگەر ئۇ قوبۇل قىلسا، مەنمۇ قوبۇل قىلىمەن. ئۇ قوبۇل قىلمىسا، قوبۇل قىلمايمەن، دېدىم. ئۇ: شۇنداق قىلاي، دەپ، زاكاتقا ئاتىغان تۆگىسىنى ئېلىپ، مەن بىلەن بىللە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە: ئى رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ ئەلچىڭ مەندىن مېلىمنىڭ زاكىتىنى ئالغىلى كەپتۇ. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇندىن بۇرۇن نە اللەنىڭ رەسۇلى، نە رەسۇلۇللاھنىڭ ئەلچىسى مېلىمنى كۆزدىن كەچۈرمىگەنىدى. شۇڭا مەن ماللىرىمنى ئۇنىڭ ئالدىغا يىغىپ بەردىم. ئۇنىڭ ئېيتىشىچە، ماڭا پەقەت ئىككى يىللىق بىر چىشى بوتىلاق زاكات كەپتۇ. لېكىن ئۇنىڭدىن يا سۈت چىقمايدۇ ياكى ئۇنى مىنگىلى بولمايدۇ. شۇڭا مەن ئۇنىڭدىن چوڭ ۋە كۈچلۈك بىر تۆگىنى بەرسەم، ئۇ ئالغىلى ئۇنىمىدى. ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ تۆگە مۇشۇ شۇ. مەن بۇنى سېنىڭ ئالدىڭغا ئېلىپ كەلدىم، قوبۇل قىلغىن! دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ساڭا كەلگەن زاكات شۇ ئىكەن، ئەمما ئۇنىڭدىن چوڭراقىنى خالىسانە ئىئانە قىلاي دېسەڭ، تېخىمۇ ياخشى. الله ساڭا ئەجىر ئاتا قىلىدۇ، بىز قوبۇل قىلىمىز، دېدى. ئۇ: ئى رەسۇلۇللاھ! بۇ تۆگىنى ئالدىڭغا ئېلىپ كەلدىم، قوبۇل قىلغىن! دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى تاپشۇرىۋېلىشقا بۇيرىدى ۋە ئۇنىڭ مېلىغا بەرىكەت تىلەپ دۇئا قىلدى.(ئەبۇ داۋۇد: 1583)

## ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكىتى

نەق پۇل، تىجارەت ماللىرى ۋە چارۋا ماللىرىغا زاكات پەرز بولغاندەك، ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگىمۇ زاكات پەرزدۇر. ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكىتى « ئۆشرە ـ خىراج»، «ئۆشرە زاكات» ۋە «ئۆشرە» دېگەن ناملار بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ.

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگە زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَهُوَ الَّذِي أَنشَأَ جَنَّاتٍ مَّعْرُوشَاتٍ وَغَيْرَ مَعْرُوشَاتٍ وَالنَّخْلَ وَالزَّرْعَ مُخْتَلِفًا أُكُلُهُ وَالزَّيْتُونَ وَالرُّمَّانَ مُتَشَابِهًا وَغَيْرَ مُتَشَابِهٍ كُلُواْ مِن ثَمَرِهِ إِذَا أَثْمَرَ وَآتُواْ حَقَّهُ يَوْمَ حَصَادِهِ وَلاَ تُسْرِفُواْ إِنَّهُ لاَ يُحِبُّ الْمُسْرِفِينَ (**141**)]

« ئاللاھ بىدىشلىك ۋە بىدىشسىز باغلارنى بەرپا قىلدى. مېۋىلىرى، دانلىرى بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان خورما دەرەخلىرىنى، ئاشلىق، مېۋىلەرنى (رەڭگى ۋە شەكلى) بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان، (تەمى) ئوخشىمايدىغان زەيتۇن ۋە ئانارنى ياراتتى. مېۋىسى پىشقاندا،

ئۆلاردىن يەڭلار، مېۋە (نىڭ هوسۇلىنى) يىغقان كۈنىدە (يەنى يىغقان ۋاقىتتا) ئۇنىڭ ئۆشرىسىنى ئادا قىلىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار. ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ» (ئەنئام سۈرىسى 141ـ ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاشلىق، مېۋە ۋە باشقىمۇ تېرىلغۇلارنىڭ زاكات مىقدارىنى ۋە كەيپىياتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

2707/1591 ـ ابنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((فِيمَا سَقَتِ السَّمَاءُ وَالْعُيُونُ أَوْ كَانَ عَثَرِيًّا الْعُشْرُ، وَمَا سُقِيَ بِالنَّضْحِ نِصْفُ الْعُشْرِ))* البخاري (1483)

2707/1591 ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھ دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يامغۇر ياكى بۇلاق سۈيىدە سۇغۇرۇلىدىغان يەردىن ۋە ياكى نەم يەردىن چىققان مەھسۇلاتنىڭ ئوندىن بىرى زاكاتقا بېرىلىدۇ؛ چېلەك ياكى باشقا ئۈسۇللاردا سۇغۇرۇلىدىغان يەردىن چىققان مەھسۇلاتنىڭ يىگىرمىدىن بىرى بېرىلىدۇ. (بۇخارى: 1483)

بۇ ھەدىستىن ئېنىقلىنىدۇكى، يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغۇرۇلغان ئاشلىق، مېۋە ۋە باشقىمۇ تېرىلغۇلاردىن % 10 زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى يامغۇر بىلەن سۇغۇرۇلغان تېرىلغۇلاردا چىقىم ۋە جاپا ئاز بولىدۇ. ئەمما ئادەم كۈچى بىلەن ياكى زامانىۋي ئۈسۇللار بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن % 5 زاكات بېرىلىدۇ. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ دېھقانلارنىڭ مەنپەئەتىگە رىئايە قىلغانلىقىدۇر.

## ئۆشرە ـ خىراج بېرىش ئۇسۇلى

يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغۇرىلىپ يېتىشكەن ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 10غا بۆلۈپ، ئۇنىڭ بىر بۆلۈكى، ئادەم كۈچى بىلەن ياكى زامانىۋي ئۈسۇللار بىلەن سۇغۇرۇپ يېتىشتۈرۈلگەن ئاشلىق، مېۋىلەرنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 20گە بۆلۈپ، ئۇنىڭ بىر بۆلۈكى، ئەگەر بۇ ئاشلىق، مېۋىلەر يامغۇر سۈيى ۋە ئادەم كۈچى ھەر ئىككىسى بىلەن سۇغۇرۇلغان بولسا، ئۇنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 15گە بۆلۈپ، ئۇنىڭ بىر بۆلۈكى، يەنى %7.5 ى زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغان ئېھتىياج ئىگىلىرىگە بېرىلىدۇ.

## ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگە زاكات كېلىشىنىڭ ئۆلچىمى

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى ئاشلىق ۋە مېۋىلەردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بۇ مەھسۇلاتلارنىڭ مۇئەييەن مىقدارغا يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنامدۇ ياكى ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن زاكات كېلەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان. ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىگە كۆرە، ئاشلىق، مېۋىلەرنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئۇنىڭ مۇئەييەن ئۆلچەمگە يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى زېمىندىن چىققان مەھسۇلات ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەر ئىككى ھالەتتە ئۆلاردىن زاكات بېرىش پەرزدۇر.

ئەمما شافىئىي، ھەنبەلىي ۋە مالىكىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، زېمىندىن چىققان مەھسۇلاتلاردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۆلارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى675 كىلوگراممىدىن كەم بولماسلىقى شەرتتۇر.

2694/1580 ـ أبو سَعِيدٍ رفعه: ((لَيْسَ فِيمَا دُونَ خَمْسِ أَوَاقٍ صَدَقَةٌ، ولا فِيمَا دُونَ خَمْسِ

ذَوْدٍ صَدَقَةٌ، وَلَيْسَ فِيمَا دُونَ خَمْسة أَوْسُقٍ صَدَقَةٌ))* البخاري (1405)، مسلم (979)

2694/1580 ـ يەھيا ئىبنى ئۇمارە ئىبنى ئوبۇلھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەبۇ سەئىدتىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەش ئۇقىيە (200 تەڭگە) دىن ئاز كۈمۈشكە، بەشتىن ئاز تۆگىگە ۋە بەش ۋەسەقتىن (ۋەسەق ـ ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ، بىر ۋەسەق 60 ساغا تەڭ كېلىدۇ. بىر سا: 3. 3لىتىرغا تەڭ) ئاز خورما، ئۈزۈم ۋە ئاشلىق قاتارلىقلارغا زاكات كەلمەيدۇ. (بۇخارى: 1405)

ئەۋسەق ـ قەدىمقى ئۆلچەكلەردىن بولۇپ، بىر ئەۋسەق 60 ساغا، بىر سا 2 كىلو 250 گىرامغا(60×2250=13500گرامغا)، 5ئەۋسەق 675گرامغا (135000×5=675000غا) تەڭدۇر. 675 كىلوگرامدىن ئاز ھوسۇل ئالغان ئادەمگە ئۆشرە زاكات پەرز ئەمەس. چۈنكى بۇنچىلىك مىقداردىكى ئاشلىق بىلەن مېۋە نورمالدا ئۇلارنى تېرىغان دېھقاننىڭ ئېھتىياجىدىن ئاشمايدۇ.

خۇلاسە: بۇ مەسىلىدە يوقىرىقى ئۈچ مەزھەبنىڭ كۆرۈشى ئورۇنلۇق بولىسمۇ، ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ كۆرىشى ئېھتىياتچانلىق ۋە تەقۋالىققا يېقىندۇر.

## كۆكتاتلارنىڭ زاكىتى

ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى كۆكتاتلارغا زاكات كېلەمدۇ ياكى كەلمەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ ئىككىگە بۆلۈنگەن:

بىرىنچى مەزھەبكە كۆرە، زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلار ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەممىسىگە زاكات كېلىدۇ. بۇ ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبى بولۇپ، بۇلارنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ بەدىشلىك ۋە بەدىشسىز باغلارنى بەرپا قىلدى. مېۋىلىرى، دانلىرى بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان خورما دەرەخلىرىنى، ئاشلىق، مېۋىلەرنى (رەڭگى ۋە شەكلى) بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان، (تەمى) ئوخشىمايدىغان زەيتۇن ۋە ئانارنى ياراتتى. مېۋىسى پىشقاندا، ئۇلاردىن يەڭلار، مېۋە (نىڭ ھوسۇلىنى) يىغقان كۈندە (يەنى يىغقان ۋاقتتا) ئۇنىڭ ئۆشرىسىنى ئادا قىلىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار. ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ» (ئەنئام سۈرىسى 141ـ ئايەت).

بۇ ئايەت زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ھەممىسىدىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يوقىرىدا ئۆتكەن:« يامغۇر ياكى بولاق سۈيى بىلەن سۇغۇرۇلغان تېرىلغۇلاردىن ئوندىن بىر (يەنى 10%)، ئادەم كۈچى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن ئوندىن بىرىنىڭ يېرىمى (يەنى 5%) ئۆشرە ـ خىراج بېرىلىدۇ.» دېگەن ھەدىسى زېمىندىن چىققان ھەر قانداق مەھسۇلاتتىن زاكات بېرىشنىڭ پەرزلىكىنى ئىسپاتلايدۇ.

بۇ ھەدىس زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتات قاتارلىق مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىككىنچى مەزھەبكە كۆرە، مەھسۇلاتلارغا زاكات كېلىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بۇغداي، ئارپا، قوناق، خورما ۋە قۇرۇق ئۈزۈمگە ئوخشاش كېلولاپ تارتقىلى ۋە ساقلىغىلى بولىدىغان بولۇشى

شەرتتۇر. ئەمما كۆكتاتلارنى كىلولاپ تارتقىلى بولسىمۇ، ئۇلارنى ساقلىغىلى بولمايدۇ. شۇڭا ئۇچۇن كۆكتاتلارغا زاكات كەلمەيدۇ. بۇ مەزھەبنىڭ دەلىللىرى مۇنداق:

2716/1595 ـ مُعَاذُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كَتَبَ إِلَى رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي الْخُضْرَوَاتِ فكتب: ((لَيْسَ فِيهَا شَيْءٌ))* الترمذي (638)

2716/1595 ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەت يېزىپ كۆكتاتنىڭ زاكىتىنى سورىغاندا، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كۆكتاتقا زاكات كەلمەيدۇ دېگەن. (تىرمىزى: 638)

يۇقىرىقى ئىككى ھەدىسنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سادىر بولغانلىقى ھەدىسشۇناس ئالىملىرىنىڭ نەزەرىدە ئىشەنچكە ئېرىشەلمىگەن.

بۇ ماۋزۇنىڭ خۇلاسىسى: شافىئىي، مالىكى ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىنىڭ ئاشلىق، مېۋىدەك كىلولاپ تارتقىلى ۋە ساقلىغىلى بولىدىغانلىرىغا ئۆشرە زاكات كېلىدۇ. ئەمما كۆكتاتلارغا زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى بۇلارنى ساقلىغىلى بولمايدۇ دېگەن كۆرىشى تەتبىق قىلىشقا ئۇڭايدۇر. ئەمما ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ زېمىندىن چىققان مەھسۇلاتلارنىڭ ھەر قانداقىغا زاكات كېلىدۇ، دېگەن كۆرىشى پېقىرلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق ۋە دەلىل جەھەتتىنمۇ كۈچلۈكتۇر. چۈنكى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ كەلتۈرگەن دەلىللىرى قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ بۇيرىغان:

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَنفِقُواْ مِن طَيِّبَاتِ مَا كَسَبْتُمْ وَمِمَّا أَخْرَجْنَا لَكُم مِّنَ الأَرْضِ وَلاَ تَيَمَّمُواْ الْخَبِيثَ مِنْهُ تُنفِقُونَ وَلَسْتُم بِآخِذِيهِ إِلاَّ أَن تُغْمِضُواْ فِيهِ وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللّهَ غَنِيٌّ حَمِيدٌ (**267**)]

« ئى مۆمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار؛ ئۆزۈڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار. بىلىڭلاركى، الله (بۇنداق سەدىقەڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، ھەمدىگە لايىقتۇر » (بەقەر سۈرىسى 267ـ ئايەت)

بۇ ئايەتمۇ زېمىندىن چىقىدىغان ھەر قانداق بىر مەھسۇلاتتىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. شۇنىڭدەك، كۇۋەيتنىڭ زاكات ئىشلىرى كومىتېتىمۇ ئەبۇ ھەنىپەنىڭ كۆرىشىنى ئىختىيار قىلغانلىقىنى بىلدۈرگەن. بۇ كومىتېتنىڭ زاكات لايىھەسىدە مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان: زېمىندىن چىقىدىغان ھەر قانداق مەھسۇلاتتىن زاكات بېرىش پەرزدۇر. زېمىن مەھسۇلاتى ئاشلىق مېۋە ۋە كۆكتاتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

(« الزكاه وتنميه المجتمى ـ زاكات ۋە جەمئىيەت تەرەققىياتى» سەييىد ئەھمەد مەخزەنجى 146ـ بەت)

بۇ مەسىلىدە، ئەڭ توغرىسى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىدۇر. چۈنكى، كۆكتات دەپ ئاددى سانالغان ئوتياشلار كۈنىمىزدە بەزى ئەللەرنىڭ خېلى چوڭ ئىقتىساد مەنبىيى بولۇپ قالماقتا. باغۋەنچىلىك ۋە كۆكتاتچىلىق بىلەن كۆتۈرۈلگەن بايلارمۇ ئاز ئەمەس. كۆكتاتلارنى ساقلىغىلى بولمايدىغان ئوتياشلار دېگەن باھانە بىلەن بۇلارنىڭ زاكىتىنى چىقارماسلىق پېقىرلارنىڭ مەنپەئەتلىرىگە رىئايە قىلمىغانلىقتۇر. چۈنكى بۈرۈنقى زامانلاردا كىلولاپ

تارتىمايدىغان ۋە ساقلىغىلى بولمايدىغان بۇ كۆكتاتلار كۆنىمىزدە كىلولاپ تارتىلىدۇ ۋە بۇلارنى هازىرقى زامانىۋىي ئۈسۇللار بىلەن ئۇزۇن مۇددەت ساقلىغىلى بولىدۇ. دېمەك، كۆكتاتلاردىن زاكات بەرمەسلىككە ئۆزرە يوقتۇر.

## كۆكتاتلارنىڭ زاكات مقدارى

كۆكتاتلارنىڭ زاكات مقدارى ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكات مقدارىنىڭ ئەينىسى بولۇپ، مەھسۇلات ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن، ھەر ھالەتتە، يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغۇرۇلغان كۆكتاتلاردىن 10%، ئادەم كۈچى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن 5%، ئادەم كۈچى ۋە يامغۇر سۈيى ھەر ئىككىسى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن 7%ـ5 ى زاكات بېرىلىدۇ.

ئەسكەرتىش:

1.ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىر يىل ئۆتۈشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنى يىغقان ۋاقىت ئۆشرە زاكاتىنى ئادا قىلىشنىڭ ۋاقتىدۇر. بىر يىلدا 2 ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ قېتىم ھوسۇلى ئېلىنىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلاردىنمۇ ھەر قېتىم ھوسۇل يىغقان ۋاقىتتا ئۆشرە زاكىتىنى بېرىش پەرزدۇر. چۈنكى، زاكات بېرىلىدىغان ماللار ئىككىگە بۆلۈنىدۇ: بىرى، ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارغا ئوخشاش ئۆزلىكىدىن ئۆسىدىغان شەيئىلەر بولۇپ، بۇلارغا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن يىل ئۆتۈشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى ئۇلارنى يىغقان ۋاقىتتىلا زاكات پەرز بولىدۇ. يەنە بىرى، خەلق پۇلى، ئالتۇن، كۈمۈش، تىجارەت ماللىرى، چارۋىلار ۋە باشقىلار قاتارلىق ئۆزلىكىدىن ئۆسمىسىمۇ ئۆستۈرۈشكە بولىدىغان ماللار بولۇپ، بۇلارغا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارغا ئىگە بولغان ۋاقىتتىن تولۇق بىر يىل ئۆتكەن بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ.

2.ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلاردىن ئۆشرە زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بۇلارنىڭ مۇئەييەن مقدارغا يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى مول ھوسۇل مقدارى ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەر ھالەتتە ئۇلاردىن ئۆشرە زاكات بېرىش پەرزدۇر.

3. ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىدا ئوتتۇرھاللىرىدىن بېرىلىدۇ. ناچارلىرىنى تاللاپ بېرىش بىلەن زاكات پەرزى ئادا تاپمىغاندەك، ئەڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشكىمۇ زورلانمايدۇ.

4. ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىنى ئادا قىلىشتىكى ئەسلى قائىدە ھەر مەھسۇلاتنىڭ ئۆشرىسىنى ئۆز جىنسىدىن بېرىشتۇر. ئەمما مەھسۇلاتنىڭ ئۆز جىنسىدىن بەرمەستىن ئۇنىڭ قىممىتىنى ھېسابلاپ خەلق پۇلىدىن بەرسىمۇ بولىدۇ.

## يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكىتى

بەزى فقھشۇناس ئالىملىرى يەر ئاستى بايلىقلىرىنى مەدەن ۋە رىكاز دەپ ئىككىگە ئايرىيدۇ:

مەدەنـ يەر ئاستىدىن تېپىلغان ئالتۇن، كۈمۈش، تۆمۈر، مىس ۋە باشقىمۇ مەدەنلەردۇر.

زاكاتـ ئىسلام دىنى كېلىشىدىن بۇرۇنقى چاغلاردىكى كىشىلەرنىڭ يەر ئاستىغا كۆمۈپ قويغان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ بايلىقلىرى دېمەكتۇر. چۈنكى قىممەتلىك نەرسىلىرىنى يەر ئاستىغا كۆمۈپ ساقلاش قەدىمقى زامانلاردىكى كىشىلەرنىڭ ئادەتلىرىدىن ئىدى.

ئەمما ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپىگە كۆرە، مەدەن بىلەن رىكازنىڭ مەنىسى بىردۇر. چۈنكى مەيلى ئۇلارنى ئاللاھ تائالا يەر ئاستىدا شۇنداق ياراتقان بولسۇن، مەيلى قەدىمقىلار كۆمۈپ قويغان بولسۇن، ھەر ئىككىسى يەر ئاستىدىن چىقىرىلغان بايلىقلاردۇر.

يەر ئاستىدىن قېزىلغان ياكى تېپىلغان بايلىقلاردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكى قۇرئان، ھەدىسلار ۋە فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن بېكىتىلگەن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىرىدىن زاكات ئادا قىلىڭلار» (بەقەر سۈرىسى 267ـ ئايەت)

بۇ ئايەت، زېمىندىن چىقىدىغان ۋە چىقىرىدىغانلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇبھىسىزكى، مەدەنلەرمۇ زېمىندىن چىقىرىلىدىغان بايلىقلاردىندۇر. ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

[وَاعْلَمُواْ أَنَّمَا غَنِمْتُم مِّن شَيْءٍ فَأَنَّ لِلّهِ خُمُسَهُ وَلِلرَّسُولِ وَلِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَابْنِ السَّبِيلِ إِن كُنتُمْ آمَنتُمْ بِاللّهِ وَمَا أَنزَلْنَا عَلَى عَبْدِنَا يَوْمَ الْفُرْقَانِ يَوْمَ الْتَقَى الْجَمْعَانِ وَاللّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ (**41**)]

«(ئى مۆمىنلەر!) بىلىڭلاركى، سىلەر ئالغان غەنىيمەتنىڭ بەشتىن بىرى اللهقا، پەيغەمبەرگە، پەيغەمبەرنىڭ خىش ـ ئەقرىبالىرىغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە خاستۇر. ئەگەر سىلەر اللهقا، ئىككى گۇرۇھ (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن كاپىرلار) ئۇچرىشىپ ھەق بىلەن ناھەق ئايرىلغان كۈندە (يەنى بەدرى ئۇرۇشى بولغان كۈندە) بەندىمىزگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) بىز نازىل قىلغان نەرسىلەر (يەنى ئايەتلەر ۋە پەرىشتىلەر) گە ئىشەنسەڭلار (اللهنىڭ غەنىيمەت توغرىسىدىكى ھۆكمىنىڭ ئەنە شۇ ئىكەنلىكىنى بىلىڭلار). الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر » (ئەنفال سۈرىسى 41ـ ئايەت).

2725/1603 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الْعَجْمَاءُ جُبَارٌ، وَالْبِئْرُ جُبَارٌ، وَالْمَعْدِنُ جُبَارٌ، وَفِي الرِّكَازِ الْخُمُسُ)). للستة إلا أبا داود، وقال مالك: الأمر الذي لا اختلاف فيه عندنا، والذي سمعت أهل العلم يقولون إن الركاز إنما هو دفن يوجد من دفن الجاهلية، ما لم يطلب بمال، ولم تتكلف فيه نفقة، ولا كثير عمل ولا مؤنة، فأما ما طلب بمال، وتكلف فيه كثير عمل فأصيب مرة، وأخطأ مرة، فليس بركاز* البخاري (1499)، مسلم (1710)

2725/1603 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەرسەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھايۋان كەلتۈرۈپ چىقارغان زىيانغا تۆلەم يوق، قۇدۇققا ياكى كانغا چۈشۈپ كېتىش، ياكى ئىشلىگىلى كىرىش جەريانىدا مەيدانغا كەلگەن ھەرقانداق زىيان ـ زەخمەتلەرگە تۆلەم يوق، (يەر ئاستىدىن تېپىۋېلىنغان) بايلىقنىڭ بەشتىن بىرى دۆلەت خەزىنىسىگە تاپشۇرۇلىدۇ. (بۇخارى: 1499)

2724/1602 ـ ابنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أُتِيَ النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بقطعةٍ من ذهبٍ كانتْ أول صدقةٍ جاءتهُ مِن معدنٍ لَنا فقالَ: ((إنها ستكُون معادنُ وسيَكُون فِيها شرار

الخلقِ))* ((للأوسط)) و((الصغير))

2724/1602 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىر پارچە ئالتۇن كەلتۈرۈلدى. ئۇ، بىزگە مەدەندىن كەلتۈرۈلگەن تۇنجى زاكات ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: كەلگۈسىدە مەدەن كانلىرى ئېچىلىپ كېتىدۇ ۋە ئۇلارغا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئەسكىلىرى ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. (ئەلئەۋسەت ۋە ئەلسەغىر)

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكات مىقدارى توغرىلىق ئىختىلاپلاشقان بولسىمۇ، يەر ئاستى بايلىقلىرىدىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىدە قەدىمدىن ھازىرغا قەدەر بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

## يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكات مىقدارى

ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە يەر ئاستى بايلىقلىرىنى 3 تۈرگە ئايرىيدۇ:

1ـ ئالتۇن، كۈمۈش، مىس، تۆمۈر ۋە باشقىلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولىدىغان مەدەنلەر.

2ـ ياقۇت، مارجان، قاشتېشى، مەرۋايىت ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك تاشلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولمايدىغان مەدەنلەر.

3ـ نېفىتكە ئوخشىغان سۇيۇق ماددىلار.

ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىگە كۆرە، بىراۋنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا كىرمەيدىغان تاغلاردىن، سەھرالاردىن قېزىلغان ياكى باشقىلارغا ئائىت بولغان زېمىندىن تېپىلغان ئالتۇن، كۈمۈش، مىس، تۆمۈر ۋە باشقىلار قاتارلىق ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولىدىغان مەدەنلەردىن بەشتە بىرى (يەنى 20% سى) زاكات بېرىلىدۇ. قالغان 4 بۆلۈكى ئۇنى قازغان ياكى تاپقان كىشىنىڭ ھەققىدۇر. ئەگەر بۇ مەدەنلەرنى كىشى ئۆز ھويلىسىدىن ياكى ئۆزىگە ئائىت بولغان جايدىن تاپقان ياكى قازغان بولسا ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش كېرەك ئەمەس. چۈنكى زېمىن ئۇنىڭ ئۆزىگە ئائىت بولغانلىقتىن ئۇنىڭدىن چىققان بايلىقلارمۇ ئۆزىنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، بىراۋنىڭ ئىگىدارچىقىدا بولمىغان جايلاردىن تېپىلغان بايلىقلار ئىسلام دىنى كەلگەندىن كېيىن كۆمۈلگەن بولسا، ئۇنى تېپىۋالغان كىشىنىڭ ئۇنىڭدىن زاكات بېرىشى لازىم كەلمەيدۇ. ئەمما ياقۇت، قاشتېشى ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك تاشلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولمايدىغان مەدەنلەر بىلەن نېفىتقا ئوخشىغان سۇيۇق مەدەنلەردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئەمەسلىكىدە ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

مەرغىنانىي «ھىدايە» ناملىق ئەسرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: « ئالتۇن، كۈمۈش، تۆمۈر مىس قاتارلىق يەر ئاستىدىن چىقىرىلغان مەدەنلەردىن بەشتە بىرى زاكات بېرىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « يەر ئاستىدىن چىقىرىلغان مەدەنلەردىن بەشتە بىرى زاكات بېرىلىدۇ» دەپ كۆرسەتكەن. رىكاز بىلەن مەدەننىڭ مەنىسى بىردۇر. چۈنكى ئىسلام كېلىشىدىن بۇرۇنقى جاھىلىيەت دەۋرىدە كۇففارلار تەرىپىدىن يەر ئاستىغا كۆمۈلگەن بايلىقلار ئىسلام دىنىنىڭ كېلىشى بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا غەنىمەت ئورنىدا ئۆتكەن بولىدۇ. غازاتلاردا ئېلىنغان غەنىمەتلەردىنمۇ بەشتە بىرى زاكات بېرىلگەنگە ئوخشاش، يەر ئاستىدىن تېپىلغان بايلىقلارمۇ

ئۇنى تاپقان كىشى ئۇچۇن غەنىمەتكە ئوخشاشتۇر. شۇڭا ئۇنىڭدىن بەشتە بىرىنى زاكاتقا بېرىدۇ، قالغان 4 بۆلۈكىنى ئۆزىگە قالدۇرىدۇ. كىشىنىڭ ئۆز هويلىسىدىن تېپىلغان مەدەنلەرگە ئەبۇ هەنىپەنىڭ كۆرىشى بويىچە زاكات كەلمەيدۇ. ئەمما ئۇنىڭ شاگىرتلىرىدىن مۇهەممەد بىلەن ئەبۇ يۇسۇف بەشتە بىرى زاكات بېرىلىدۇ دەپ قارايدۇ.» (الهدايە ـ يېتەكچى 1ـ جىلد 116ـ بەت)

شافىئىي ۋە هەنبەلى مەزهەبلىرىگە كۆرە، يەر ئاستىدىن قېزىپ ئېلىنغان مەدەنلەرگە زاكات كېلىدۇ. بىراق ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش مىقدارى كىشى ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە خەلق پۇلىنىڭ زاكىتىغا ئوخشاش 2.5% زاكات بېرىلىدۇ. ئەمما رىكاز (ئىسلامدىن بۇرۇن يەرگە كۆمۈلگەن بايلىق) تىن 20% يەنى بەشتە بىر زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى بۇ مەزهەب، رىكاز بىلەن مەدەن ئىككىسىنىڭ بىر مەنىدە ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. شۇڭا بۇ ئىككىسىدىن زاكات بېرىش مىقدارى ئوخشاش بولمايدۇ.

خۇلاسە:

بۇ مەسىلىدە، ئىمام ئەزەم ئەبۇ هەنىپەنىڭ يەر ئاستىدىن تېپىلغان ياكى قېزىلغان بايلىقلاردىن بەشتە بىرى زاكات بېرىلىدۇ، دەيدىغان كۆرىشى ئەمەل قىلىش ئۈچۈن ئويغۇندۇر. چۈنكى، شافىئىي ۋە هەنبەلىي مەزهەبلىرىگە كۆرە، كىشى تەر تۆكۈپ ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە خەلق پۇلىنىڭ زاكىتى بىلەن هېچ ئەجىر قىلماستىن كۆمۈلگەن يېرىدىن تېپىۋالغان ياكى چەكلىك ئەجىر بىلەن يەر ئاستىدىن قېزىپ ئالغان ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ زاكىتىنى ئوخشاش قىلىپ بەلگىلەپ هەر ئىككىسىدىن 2.5% زاكات بېرىشنى پەرز قىلىدۇ.

ئەمما ئەبۇ هەنىپە ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە نەق پۇل بىلەن، چەكلىك ئەجىر سىڭدۈرۈپ يەر ئاستىدىن قېزىپ ئالغان ياكى ئىسلامدىن بۇرۇنقىلار كۆمگەن جايدىن تېپىۋالغان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ بايلىقلارنىڭ زاكات مىقدارىنى پەرقلەندۈرگەن بولۇپ، ئاۋۋالقىسىدىن 2.5% كېيىنكىسىدىن 20% زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى قارار قىلغان.

## دېڭىز بايلىقلىرىنىڭ زاكىتى

پۈتۈن ئىسلام فىقهشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن دېڭىزدىن چىقىرىلغان بايلىقلارغا زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى ئىسلام زاكات قانۇنىدا دېڭىز، دەريالاردىن چىقىرىلغان بايلىقلاردىن زاكات بېرىش توغرىسىدا بىرەر دەلىل يوقتۇر. «ئەمما دېڭىز بايلىقلىرىنى چىقىرىپ سېتىشنى كەسىپ قىلغانلار ئۈچۈن دېڭىزدىن چىقارغان نەرسىلەرىدىن زاكات بېرىش پەرزدۇر. چۈنكى دېڭىز بايلىقلىرى بۇ ۋاقىتتا تىجارەت ماللىرىغا ئايلانغان بولىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭدىن 2.5% زاكات بېرىش پەرز بولىدۇ.». (المفتاه ـ فىقهىدا ئاچقۇچ 158ـ بەت: ئەبۇ يەزىد شەلەبىي) شۇنىڭدەك، دېڭىزدىن چىقىرىلىپ نەق پۇل ئورنىدا ساقلانغان قىممەتلىك بايلىقلاردىنمۇ يوقىرىقى مىقدار بويىچە زاكات بېرىش پەرزدۇر. چۈنكى نورمال ئېهتىياجىدىن ئېشىپ ئۆيدە ساقلانغان هەر قانداق پۇلـ مالغا زاكات كېلىدىغانلىقى شۈبهىسىز.

## هەسەلنىڭ زاكىتى

ئىسلام فىقهشۇناس ئالىملىرى هەسەلگە زاكات كېلەمدۇ ياكى كەلمەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان.

ھەنەپىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، ھەسەل ھەرىسى باققۇچىنىڭ ھەسەلدىن ئالغان مەھسۇلاتى مەيلى ئاز بولسۇن، مەيلى كۆپ بولسۇن 10% زاكات بېرىشى پەرزدۇر.

2728/1605 ـ ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((فِي الْعَسَلِ فِي كُلِّ عَشَرَةِ أزقاق من عسل زِقٌّ))* الترمذي (629)

2728/1605 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئون كۆنەك ھەسەلگە بىر كۆنەك زاكات كېلىدۇ دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان. (تىرمىزى: 629)

2730/1606 ـ عمروُ بْنُ شُعَيْبٍ، عَنْ أَبِيهِ، عَنْ جَدِّهِ قَالَ: جَاءَ هِلاَلٌ أَحَدُ بَنِي مُتْعَانَ إِلَى رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ بِعُشُورِ نَحْلٍ لَهُ، وسَأَلَهُ أَنْ يَحْمِيَ لَهُ وَادِيًا يُقَالُ لَهُ سَلَبَةُ، فَحَمَى لَهُ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ذَلِكَ الْوَادِي، فَلَمَّا وُلِّيَ عمر كَتَبَ سُفْيَانُ بْنُ وَهْبٍ إِلَى عمر يَسْأَلُهُ عَنْ ذَلِكَ فَكَتَبَ إليه عمر: إن أدي مَا كَانَ يُؤَدِّيه إِلَى رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مِنْ عُشُورِ نَحْلِهِ فَاحْمِ لَهُ سَلَبَه، وَإِلاَّ فَإِنَّمَا هُوَ ذُبَابُ غَيْثٍ يَأْكُلُهُ مَنْ يَشَاءُ* أبو داود (1600)، النسائي

2730/1606 ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: مۇتئان قەبىلىسىدىن ھىلال ئىسىملىك بىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا ھەسەل ھەرىسىنىڭ (مەھسۇلاتىنىڭ) ئوندىن بىرىنى ئېلىپ كەلدى. ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن (ھەسەل ھەرىسىنى باقىدىغانغا) سەلەبە دېگەن بىر ۋادىنى قوغداپ بېرىشنى تەلەپ قىلغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا شۇ ۋادىنى قوغداپ بەردى. ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىگە كەلگەندە، سۇفيان ئىبنى ۋەھب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا شۇ ۋادى توغرۇلۇق خەت يازغان، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا جاۋاب يېزىپ: ئەگەر ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاقتىدىكىدەك ھەسەل ھەرىسىنىڭ ھەسىلىدىن ئوندىن بىرىنى ئادا قىلسا، ئۇنىڭ ۋادىسىنى قوغداپ بەرگىن، ئۇنداق قىلمىسا، ئۇ دېگەن يامغۇر نەگە چۈشسە، شۇ يەردىكى چېچەكلەردىن يەپ ھەسەل ئىشلەپچىقىرىدىغان بىر ھەرە، شۇڭا بۇ چاغدا ئۇنىڭ ھەسلىنى كىم خالىسا، شۇ يەيدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1600)

ئەمما شافىئىي ۋە مالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، ھەسەلدىن زاكات بېرىش پەرز ئەمەس.

6292/3780 ـ ابن عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – : أن جيشًا غنموا فِي زمن النبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ طعامًا وعسلاً فلم يؤخذ منهم الخمس* أبو داود (2701)

6292/3780 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم زامانىدا، بىر قوشۇن يېمەكلىك ۋە ھەسەل غەنىمەت ئالغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ غەنىمەتنىڭ بەشتىن بىرىنى ئايرىۋالمىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2701)

بۇ مەسىلىدە ھەنەپىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىنىڭ ھەسەلدىن زاكات بېرىلىدۇ، دېگەن كۆرىشى كۈچكە ئىگىدۇر. قۇرئان كەرىمنىڭ زاكات توغرىلىق ئومۇمىي ئايىتى ھەسەلنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا ئەڭ ياخشىسى ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان نېمەتلەردىن زاكات بېرىشتۇر.

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[قُلْ إِنَّ رَبِّي يَبْسُطُ الرِّزْقَ لِمَن يَشَاء مِنْ عِبَادِهِ وَيَقْدِرُ لَهُ وَمَا أَنفَقْتُم مِّن شَيْءٍ فَهُوَ يُخْلِفُهُ وَهُوَ خَيْرُ الرَّازِقِينَ (39)]

« ئېيتقىنكى، ھەقىقەتەن، پەرۋەردىگارىم قايسى بەندىسىنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىشنى خالىسا ئۇنى كەڭ قىلىدۇ، (قايسى بەندىسىنىڭ رىزقىنى تار قىلىشنى خالىسا ئۇنى) تار قىلىدۇ، (اللەنىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى الله تولدۇرۇپ بېرىدۇ، ئۇ رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ياخشىسىدۇر. » (سەبەئ سۈرىسى 39- ئايەت)

## بۇلاپ كېتىلگەن، ئوغۇرلانغان ۋە يۈتتۈرۈلگەندىن كېيىن تېپىلغان ماللارنىڭ زاكىتى

بىراۋنىڭ بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلاپ كېتىلگەن ياكى يۈتتۈرۈلگەن پۇل- مېلىدىن ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغىچىلىك زاكات بېرىشى پەرز ئەمەس، دېگۈچىلەر كۆپ ساندىكى فىقھشۇناس ئالىملىرى بولۇپ، بۇ ھەنەپىي، شافىئىي مەزھەبلىرىدۇر. چۈنكى بۇنداق پۇل- مال ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولمىغانلىقتىن ئۇنىڭغا زاكات كەلمەيدۇ. پەقەت ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، تولۇق بىر يىلنى تولدۇرۇپ ئاندىن شۇ بىر يىلنىڭ زاكىتىنى بېرىشى پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدىن كەلگەن بىر رىۋايەتكە كۆرە ئۇمۇ بۇ ئىككى مەزھەبنى قوللىغان بولسىمۇ، يەنە ئۇنىڭدىن كەلگەن باشقا بىر رىۋايەتكە ئاساسەن، بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلانغان ياكى يۈتتۈرۈلگەن پۇل- مالغا زاكات كېلىدۇ، ئۇنى ئادا قىلىشتا، مەزكۇر پۇل- مال تاپشۇرۇپ ئېلىنغاندىن كېيىن، قولدىن چىقىپ كەتكەن ۋاقتتىن باشلاپ ھېسابلاپ ئۆتكەنكى يىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئۇنىڭ زاكىتىنى بىراقلا بېرىشى پەرزدۇر. چۈنكى ئۇنىڭ مەزكۇر پۇل- مېلى ۋاقىتلىق ئۇنىڭ قولىدىن چىقىپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ بۇ مالغا بولغان ئىگىدارچىلىقى يوقالغان ئەمەس.

ئەمما مالىكىي مەزھىبىگە كۆرە، مۇنداق پۇل- مال تاپشۇرۇپ ئېلىنغاندىن كېيىن، يىل توشمىسىمۇ ئۇنىڭ بىر يىللىق زاكىتىنى بېرىشى لازىم كېلىدۇ. بۇ مەسىلىدە، كۆپچىلىك فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ « بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلانغان ياكى يۈتتۈرۈلگەن پۇل- مالغا زاكات كەلمەيدۇ. پەقەت ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، تولۇق بىر يىلنى تولدۇرۇپ ئاندىن ئۇنىڭ شۇ بىر يىللىق زاكىتى بېرىلىدۇ.» دېگەن كۆزقارىشى كۈچكە ئىگىدۇر. چۈنكى مۇنداق پۇل- مال ئىگىسىنىڭ قولىدىن چىقىپ كېتىش بىلەن بىرگە ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىنمۇ چىقىپ كەتكەن، ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغان ۋاقىتتا قايتىدىن ئۇنىڭ مۈلكىگە كىرگەن بولىدۇ. شۇڭا بۇنداق پۇل- مالنى تاپشۇرۇپ ئالغانغا بىر يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش پەرز بولىدۇ.

« ھىدايە» دە مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان: « بىراۋنىڭ يەنە بىرىدە قەرزىسى بولۇپ، قەرزدار ئۇنىڭغا يىللاردىن بېرى تېنىۋالغان، كېيىنچە ئۇنىڭ قەرزدارلىقى ئىسپاتلانغان (يەنى قەرزنى تاپشۇرغان) بولسا، قەرزنى تاپشۇرۇپ ئالغۇچى ئۆتكەن يىللارنىڭ زاكىتىنى بېرىشكە بۇيرۇلمايدۇ. بۇ قەرز تاپشۇرۇپ ئېلىنىشتىن بۇرۇن، خۇددى يوقىلىپ كېتىپ ئۇنىڭ تېپىلىشىدىن ئۈمىت ئۈزۈلگەن مالغا ئوخشاشتۇر. بولاپ كېتىلگەن، ئوغۇرلانغان، دېڭىزغا چۆكۈپ كەتكەن، مەلۇم بىر جايغا كۆمۈپ قويۇپ ئورنىنى ئۇنتۇپ كەتكەن ۋە ھۆكۈمەت

تەرىپىدىن مۇسادىرە قىلىنغان پۇل. مالمۇ يوقىلىپ كەتكەن مالغا ئوخشاشتۇر. چۈنكى زاكات كېلىدىغان پۇل. مالنىڭ ئىگىسىنىڭ قولىدا بولغان، ئۆسىدىغان ۋە ئۆستۈرۈشكە بولىدىغان ماللاردىن بولۇشى شەرتتۇر. ھالبۇكى، ئىگىسىنىڭ قولىدىن تۇرلۇك سەۋەپلەر بىلەن ۋاقتىلىق چىقىپ كەتكەن پۇل. مال ئىگىسىنىڭ قولىدا بولمىغانلىقتىن ئۇ ئۆستۈرۈشكە يارىمايدۇ.» (الهدايه 1. جىلد 104. بەت)

ئەمما بىراۋنىڭ باشقا بىرىدە قەرزىسى بولغانلىقىغا يېتەرلىك ئىسپاتى بولغان بولسىمۇ، ئۇنى تاپشۇرۇپ ئېلىشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەندىن كېيىن، قەرزىسى قولىغا كەلگەن بولسا، - پۈتۈن فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئىتتىپاقى بويىچە، ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن ئۆتكەنكى يىللارنىڭ زاكىتىنى ھېسابلاپ بىراقلا زاكات بېرىشى پەرزدۇر.

## شېرىكەت ھەسسىدارلىقىنىڭ زاكىتى

ھەر قانداق بىر شىركەتكە ھەسسىدار بولۇپ ئۇنىڭغا پاي سالغان كىشىنىڭ شۇ پايدىن زاكات بېرىشى پەرزدۇر. زاكات بېرىشتە پاي سالغان ۋاقىتتىكى نەق پۇل ئېتىبارى بىلەن ئەمەس، بەلكى يىل ئاخىرىدىكى نەق پۇلنىڭ ھېسابى بويىچە زاكات بېرىلىدۇ. شىركەت پايدىن 2.5% زاكات بېرىش پەرزدۇر. مەسىلەن: بىراۋ بىرەر شىركەتكە 1000 يۇەن نەق پۇل پاي سېلىپ، ئۇنىڭغا ھەسسىدار بولغان بولسا، بىر يىلدىن كېيىن بۇ پاي 3000 يۇەنگە يەتكەن بولسا، مۇشۇ 3000 يۇەندىن زاكات بېرىدۇ. ئەگەر پاي سالغان 1000 يۇەن پۇل يىل ئاخىرىدا كېمىيىپ 500 يۇەنگە چۈشۈپ قالغان بولسا، ئاشۇ 500 يۈۋەندىن زاكات بېرىدۇ. چۈنكى زاكات يىلنىڭ ئاخىرىدا قولدا قالغان مىقداردىن بېرىلىدۇ.

شىركەت ھەسسىدارلىرى ئۆزلىرىنىڭ شىركەتتىكى ھەسسىلىرىنىڭ زاكىتىنى ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغان شەخسلەرگە يەتكۈزۈپ بېرىش ئىشىدا شىركەت مەسئۇللىرىنى ئۆزلىرىدىن ۋەكىل قىلىشىمۇ جائىزدۇر. بۇ ۋاقىتتا شىركەت مەسئۇللىرى شىركەت ھەسسىدارلىرىنىڭ يىل ئاخىرىدىكى تېگىشلىك ھەسسىلىرىنى ئۇنىڭ پايدىلىرى بىلەن قوشۇپ بىرلەشتۈرۈپ ئومۇمي مىقداردىن زاكات ئايرىيدۇ.

# تۆتىنچى باپ. زاكات بېرىلىدىغان شەخسلەر

زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغانلار تۆۋەندىكى 8 تۈرلۈك شەخسلەردۇر:

1. پېقىرلار
2. مىسكىنلەر
3. كۆڭلىنى دىنغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار
4. قەرزدارلار
5. زاكات خادىملىرى
6. قۇللارنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن
7. ئاللاھنىڭ يولىدىكى مۇجاھىدلار
8. يولدا قالغان پۇلسىز مۇساپىرلار

يۇقارىقىلارنىڭ ھەممىنى ئاللاھ تەئالانىڭ مۇنۇ سۆزى ئۆز ئىچىگە ئالغان:

[إِنَّمَا الصَّدَقَاتُ لِلْفُقَرَاء وَالْمَسَاكِينِ وَالْعَامِلِينَ عَلَيْهَا وَالْمُؤَلَّفَةِ قُلُوبُهُمْ وَفِي الرِّقَابِ وَالْغَارِمِينَ وَفِي سَبِيلِ اللّهِ وَابْنِ السَّبِيلِ فَرِيضَةً مِّنَ اللّهِ وَاللّهُ عَلِيمٌ حَكِيمٌ (60)]

« زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، زاكات خادىملىرىغا، دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل

قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا، قۇللارنى ئازات قىلىشقا، قەرزدارلارغا، ئاللاھنىڭ يولىغا، ۋەتىنىدىن ئايرىلىپ يولدا قالغان مۇساپىرغا بېرىلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسىدۇر، ئاللاھ (بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى ئوبدان) بىلگۈچىدۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر .» (تەۋبە سۈرىسى 60- ئايەت)

تۆۋەندە، زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولىدىغان مەزكۇر 8 تۈرلۈك شەخس ھەققىدە تەپسىلى سۆزلىنىدۇ.

1- پېقىرلار

پېقىر- پۇل- مالدا زاكات بېرىشكە تېگىشلىك بولۇش سەۋىيىسىگە يەتمىگەن ۋە كۈندىلىك تۇرمۇشىدا ياردەمگە ئېھتىياجلىق بولغان ئادەم دېمەكتۇر. مۇنداق كىشىلەر زاكات ئېلىشقا ھەقلىقتۇر.

2- مىسكىنلەر

مىسكىن- مال- مۈلۈكتىن ھېچ نەرسىسى بولمىغان ئادەم دېمەكتۇر. مىسكىنىنىڭ ھالى پېقىردىن تۆۋەندۇر. چۈنكى مىسكىن ياتقۇدەك ئۆي- جايىمۇ بولمىغان ئادەمدۇر.

2855/1687 - وعنه رفعه: ((لَيْسَ الْمِسْكِينُ الَّذِي تَرُدُّهُ اللُّقْمَةُ وَاللُّقْمَتَانِ وَالتَّمْرَةُ وَالتَّمْرَتَانِ، وَلَكِنَّ الْمِسْكِين الَّذِي لا يَجِدُ غِنًى يُغْنِيهِ، وَلا يُفْطَنُ بِهِ فَيُتَصَدَّقُ عَلَيْهِ، وَلا يَقُومُ فَيَسْأَلُ النَّاسَ))* البخاري (1479)، مسلم (1039)

2855/1687 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشىلەرنى ئايلىنىپ يۈرۈپ، بىر ئىككى لوقما تائام ياكى بىر ئىككى خورما بەرسە قايتىپ كېتىدىغان ئادەم مىسكىن ئەمەس. مىسكىن دېگەن، ئېھتىياجىنى قاندۇرغۇدەك بىر نەرسە تاپالمىغان بولسىمۇ، باشقىلاردىن بىر نەرسە سورىمايدىغان، باشقىلارمۇ ئۇنىڭ موھتاج ئىكەنلىكىنى سەزمەيدىغان، شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭغا سەدىقىمۇ بېرىلمەيدىغان كىشىدۇر. (بۇخارى: 1479)

2856/1688 - وفي رواية: ((إِنَّمَا الْمِسْكِينُ الَّذِي يَتَعَفَّفُ، اقْرَءُوا إِنْ شِئْتُمْ ﴿لا يَسْأَلُونَ النَّاسَ إِلْحَافًا﴾))* البخاري (4539)، مسلم (1039) 102

2856/1688 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەقىقىي مىسكىن دېگەن تىلەمچىلىكتىن ئۆزىنى تارتقان ئادەمدۇر. ئەگەر خالىساڭلار، اللەنىڭ: {ئۇلار كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ} دېگەن ئايىتىنى ئوقۇڭلار! (بۇخارى: 4539)

3- زاكات خادىملىرى

زاكات خادىملىرى- زاكات يىغىشقا ۋەزىپىلەنگەن ئادەملەر بولۇپ، ئۇلار گەرچە باي بولسىمۇ زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشى ھالالدۇر. چۈنكى زاكات خادىملىرى ۋاقىتلىرىنى سەرپ قىلىپ بۇ ئىشقا ۋەزىپىلەنگەن ئىكەن، ئۇلامۇ مائاش ياكى ئىش ھەققى ئالغانىنىڭ ئورنىدا، ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىغا يەتكىدەك مىقداردا زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشقا ھەقلىقتۇر.

« زاكات خادىملىرىغا ئۇلارنىڭ قىلغان خىزمەتلىرىگە يارىشا ھەق بېرىلىدۇ. چۈنكى ئۇلار

زاكات توپلاش ئىشىغا ۋەزىپىلەنگەن كىشىلەر بولغانلىقتىن ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرى زاكاتتىن توپلانغان مالدىن بېرىلىدۇ. زاكات خادىملىرى گەرچە باي بولسىمۇ ئۇلارنىڭ زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشى ھالالدۇر.» (ئەل ئىختىيار، 1- جىلد 268- بەت).

شۇنىمۇ ئەسكەرتىپ ئۆتۈش كېرەككى، زاكات خادىملىرىنىڭ دىيانەتلىك ۋە ئىشەنچىلىك مۇسۇلمانلاردىن بولۇشى شەرتتۇر. غەيرى مۇسۇلمانلارنى بۇ ئىشقا بەلگىلەشكە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇلار بۇ ئىشقا سالاھىيەتلىك ئەمەس.

4- كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار

كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا دىللىرىنى يۇمشىتىش، شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمان بولىشىنى ياكى مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ دىنغا مۇستەھكەم بولىشىنى تەمىن ئېتىش ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن بېرىلگەن شەخسلەردۇر. كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار تۆۋەندىكى 3 خىل شەخسلەردۇر:

1- مۇسۇلمان بولۇشى، ئاندىن ئۆز قوۋملىرى ئىچىدە ئىسلام دىنىنى تەشۋىق قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭمۇ مۇسۇلمان بولۇشىغا ۋەسىلە بولۇشىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاكات ماللىرى بىلەن تەمىنلىگەن كىشىلەر.

2- مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ ئىمانى كۈچلەنمىگەنلەرنىڭ دىللىرىنى دىنغا مۇستەھكەم قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلىقتىن زاكات بېرىلگەنلەر.

3- مۇسۇلمان بولمىغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكلىرىدىن ساقلىنىش مەقسىتىدە زاكات بېرىلگەن كىشىلەردۇر.

كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغان يوقىرىقى 3 خىل شەخسنىڭ زاكاتتىن ئالىدىغان نېسىۋىلىرى 2- خەلىفە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىدا ئۇنىڭ پىكرى ۋە بارلىق ساھابىلارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. بۇ ساھابىلار تەرىپىدىن قىلىنغان ئىجما ئىدى. ئىجما- بىرەر دىنىي مەسىلە ئۈستىدە ئىلىم ئىگىلىرىنىڭ بىردەك پىكرى بويىچە ئورتاق قارار چىقىرىش دېمەكتۇر. قۇرئان بىلەن ھەدىستىن قالسا ئىجما ئىسلام دىنى قانۇنشۇناسلىقىنىڭ 3- دەلىلى بولۇش سۈپىتى بىلەن كۈچكە ئىگىدۇر. پۈتۈن فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئورتاق قارارىمۇ كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارنىڭ زاكاتتىن بولغان نېسىۋىلىرىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى تەكىتلىمەكتە. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىسلام دىنىنى كۈچلەندۈرگەندىن كېيىن ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى تاما قىلىنمايدۇ ۋە دۈشمەنلىكلىرىدىن قورقۇشقىمۇ ئورۇن قالمىغان بولىدۇ.

ئىبنى قۇدامە « ئەل مۇغنىي» ناملىق ئەسىرىدە ئىمام زۇھەرىينىڭ مۇنۇ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن:« كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار ھەققىدىكى ھۆكۈم ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان دەپ ئويلىمايمەن. ئۇلارنىڭ نېسىۋىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىق قۇرئان ۋە ھەدىسلارنىڭ روھىغا زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلاردىن بىھاجەت بولغانلىق شۇنداقلار توغرىلىق كەلگەن ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشنى لازىم قىلمايدۇ. پەقەت ئۇلاردىن بىھاجەت بولغان شارائىتتا ئۇلار زاكاتتىن بولغان نېسىۋىلىرىنى ئېلىشتىن مەنئى قىلىنىدۇ. قاچانكى، ئۇلارغا زاكات بېرىشكە ئېھتىياج

تۆيۈلىدىكەن شۇ ۋاقىتتا ئۇلارغا يەنە بېرىشكە بولىدۇ. زاكات بېرىلىدىغان باشقا تۆردىكى شەخسلەرنىڭ ھەممىسى ئۇچۇنمۇ شۇنداق قىلىنىدۇ. مەسىلەن: زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغان 8 خىل شەخستىن بەزىسى تېپىلىپ بەزىسى تېپىلمىغان شارائىتتا، تېپىلمىغانلارنىڭ نېسىۋىلىرى توختىتىلغان بولىدۇ. كېيىن يەنە شۇنداقلار تېپىلسا ھۆكۈم قايتىدىن كۈچكە ئېرىشىدۇ. بۇ ئورۇندىمۇ ئەھۋال شۇنداق.»

مۇھەممەد ئەلى سابۇنىي «ئىسلامدىكى زاكات پەرزى» ناملىق ئەسرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ:« ئۇمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارنىڭ نېسىۋىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقى ئەينى ۋاقىتتا بىر شەرئىي سىياسەت ئىدى. لېكىن يەنە بىر زامان كېلىپ، كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىشقا ئېھتىياجلىق بولغان ئىمانى ئاجىز كىشىلەر بارلىققا كەلسە، ئۇلارنى ئىسلامغا يېتەكلەش ئۇچۇن ئۇلارغىمۇ زاكات ماللىرىدىن بېرىشكە بولىدۇ. كۆرىۋاتىمىزكى، مۇستەملىكىچىلەر ۋە خىرىستىئان تەشۋىقاتچىلىرى مۇسۇلمان پەرزەنتلىرىگە ۋاقىتلىق ماددىي ياردەم قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىش يولىدا ھېسابسىز پۇل ـ ماللارنى سەرپ قىلماقتا. ئىمانى ئاجىز كىشىلەرنىڭ ئىمانىنى كۈچلەندۈرۈش ئۇچۇن ئۇلارغا ماددىي ياردەم قىلىشتا ئۇلاردىن بىز ھەقلىقمىز. خۇسۇسەن، خۇراپات ۋە دىنىي جەھەتتىكى بىلىمسىزلىك ئەۋج ئالغان مۇشۇ زاماندا ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ئىسلامغا سابىت قىلىشقا بەكمۇ ئېھتىياجلىقمىز. » (ئىسلامدىكى زاكات پەرزى :م. ئەلى سابۇنىي 109 ـ بەت)

يۇقارىقى ئالىملارنىڭ پىكىرلىرىنى قوللاپ دەيمىزكى، 2 ـ خەلىفە ئۇمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ باشچىلىقىدا كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارنىڭ زاكاتتىن بېرىلىدىغان نېسىۋىلىرىنى توختىتىشتىن ئىبارەت بۇ ئىجما ئۇلار توغرىلىق كەلگەن ئايەتنىڭ ھۆكۈمىنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىق ئەمەس، ئەلۋەتتە. بەلكى بۇ ھۆكۈمنىڭ ئەمەل قىلىنىش دەۋرىنىڭ تۈگىگەنلىكىنىڭ باياندۇر. بۇ خۇددى ئۆتمۈشلەردە قۇللارنىڭ ئازاتلىقىغا ئېرىشىشى ئۇچۇن زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشقا ئوخشاشتۇر. كۈنىمىزدە قۇللۇق يوق. بۇنداق ئىكەن، قۇللارنىڭ زاكاتتىن بولغان نېسىۋىلىرى ئۆزلىكىدىن ئەمەلدىن قالغان بولدى. ئەمما كۈنىمىزدە، يوقسۇللۇق سەۋەبىدىن ئۆزلىرىنىڭ پارلاق دىنىدىن يۈز ئۆرۈپ خىرىستىئانلارنىڭ ۋاقىتلىق ماددىي ياردەملىرىگە ئالدىنىپ ئۇلارنىڭ قوينىغا ئۆزلىرىنى ئېتىۋاتقانلارغا، ماددىي ياردەم قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا قايتۇرۇشقا ئىمكانىيەت بولسا، ئۇلارغىمۇ زاكاتتىن نېسىۋە بېرىشكە بولىدۇ.

5 ـ قۇللارنىڭ ئازات بولىشىغا

قۇل ـ ئۆتمۈشتە بايلارنىڭ خىزمەتلىرى ئۇچۇن تۇتۇلىدىغان ئادەم دېمەكتۇر. ئايەتتىكى «قۇللار» دىن مەقسەت خوجايىنلىرىغا مۇئەييەن مىقداردا پۇل تۆلەش بەدىلىگە قۇللۇقتىن ئازاتلىققا ئېرىشىش ئۇچۇن ئۇلار بىلەن ئەھدە تۈزگەن قۇللار ئىدى. شۇڭا قۇرئان كەرىم مۇنداقلارغا زاكاتتىن نېسىۋە بېرىشنى پەرز قىلغان. ئەمما خوجايىنلىرى بىلەن مۇنداق بىر ئەھدىسى بولمىغان ۋە شۇ خوجايىنلىرىنىڭ قولىدا ياشاشنى خالايدىغان قۇللار بۇنىڭدىن مۇستەسنا ئىدى. چۈنكى مۇنداقلار مۇستەقىل تۇرمۇشقا ئىگە بولمىغانلىقتىن ئۇلارغا زاكات بېرىلگەن تەقدىردىمۇ خوجايىنلىرىنىڭ مۈلكىگە كىرەتتى.

بۇ مەسىلىدە ئىسلام دىنىنىڭ ئەۋزەللىكىنى تېخىمۇ ياخشى چۈشىنىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالايمىز. چۈنكى ئىسلام دىنى ھەمىشە قۇللارنى ئازات قىلىشقا بۇيرۇپ كەلدى. ھەتتا بەزى گۇناھلار ۋە خاتالىقلارنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئۈچۈن قۇل ئازات قىلىشنى بەلگىلىگەن ئايەت ۋە ھەدىسلار ناھايىتى كۆپتۇر. چۈنكى ئۇلارنى قۇللۇقنىڭ خارلىقىدىن ئازات قىلىپ ھۆرلۈككە چىقارغانلىق ئۇلارنىڭ ئىنسانىي ھۆرمىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرگەنلىكتۇر. قۇللارنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن بېرىشنى بەلگىلىگەنلىكىمۇ ئىسلام دىنىنىڭ ئۇلۇغلىقى ۋە ئىلغارلىقىنىڭ بىر مىسالىدۇر.

6- قەرزدارلار

قەرزدار- ئۈستىدە باشقىلارغا ئۆتەشكە تېگىشلىك ھەق بولغان ئادەم دېمەكتۇر. ئەمما يوقىرىقى ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان « قەرزدارلار» سۆزى ئادەتتىكى ھەر قانداق بىر قەرزدارنى ئەمەس، بەلكى ئۈستىگە يۈكلەنگەن قەرزنى ئۆتەشكە ئۆزىنىڭ ماددىي شارائىتي زادى يار بەرمىگەن، ئۇنى ئۆزۈش ئۈچۈن جىددىي ياردەمگە ئېھتىياجلىق بولغان ئادەملەرنى كۆرسىتىدۇ. شۇڭا ئايەتتە «غارىم- قەرزگە بوغۇلغان» دېگەن ئىبارە قوللىنىلغان. چۈنكى ئەرەب تىلىدا ئادەتتىكى قەرزدارنى «مەديۇن» دەيدۇ. بۇ ئالدىنقىسىدىن پەرقلىقتۇر. قەرزگە بوغۇلغانلارنىڭ قەرزلىرىنى ئۆتىشى ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن نېسىۋە بېرىش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىدۇر. چۈنكى قەرزىسىنى ئۆتىيەلمەي مۇھتاجلىق ھالىدا چۈشۈپ قالغان كىشى پېقىرغا ئوخشاشتۇر. ئۇلارنىڭ قەرزلىرى قانچىلىك كۆپ بولۇپ كەتسۇن شۇ قەرزلىرىنى ئۆتەشكە يېتەرلىك مىقداردا زاكاتتىن بېرىشكە بولىدۇ.

7- ئاللاھنىڭ يولى

ئاللاھنىڭ يولى- ئاللاھنىڭ دىنىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنلىرىنى قوغداش يولىدىكى جىھادتۇر. مۇجاھىدلارنىڭ جىھادقا يېتەرلىك تەييارلىقلىرىنى ھازىرلىشى، قورال- ياراق، ئوق- دورا سېتىۋېلىشى، ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىشى ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن بېرىلىدۇ. بۇ ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئورتاق پىكرىدۇر.

ھازىرقى زامان ئالىملىرىدىن بەزىلىرى « ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارىنىڭ مەسجىدلەرنى بىنا قىلىش، مەكتەپ، مەدرىسلەرنى سېلىش ۋە رېمونت قىلىش، يوللارنى ياساش، دوختۇرخانىلارنى ئېچىش ۋە باشقىلار قاتارلىق ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەپ قىلىنغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى سۆزلىگەن بولسىمۇ، ئەمما ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى « ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارىنىڭ پەقەت ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇجاھىدلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى تەكىتلىگەن.

« ئاللاھنىڭ يولى» دىن مەقسەت مۇجاھىدلار ئىكەنلىكى قەدىمدىن ھازىرغىچە مەشھۇر بولۇپ كەلگەن بىر مەسىلىدۇر. چۈنكى، قۇرئاندىكى بۇ مەسىلىنى بايان قىلغان ئايەت «بېرىش» مەنىسى بىلەن ئەمەس، بەلكى « ئىگىدار قىلىش» مەنىسى بىلەن كەلگەن. مۇنداق ئىكەن، زاكاتنى ئالىدىغانلارنىڭ شەخسلەر بولىشى كېرەك. ھالبۇكى، مەسجىد ، مەكتەب، دوختۇرخانا ۋە باشقىمۇ جايلاردا ئىگىدارچىلىق قىلىش سالاھىيتى يوقتۇر. چۈنكى ئۇلار شەخسلەر ئەمەس. (ئىسلامدىكى زاكاتنىڭ پەرزلىكى 113- بەت م. ئەلىي سابۇنىي)

شەيخ شەئراۋىي «ئىسلامىي مەسىلىلەر» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «مەسجىد ۋە

مەكتەپلەرنى بىنا قىلىش، دوختۇرخانىلارنى ئېچىش، يوللارنى ياساش ۋە باشقىمۇ ئومۇم خەلق مەنپەئەتلىنىدىغان ئىشلارنى قىلىش دۆلەتنىڭ ۋەزىپىسىدۇر. دۆلەت بۇ ئىشلارنى شەخسلەرنىڭ ئىقتىسادىغا ھاجەت بولماستىن ئورۇنلىيالايدۇ. بايلار بىلەن پېقىرلار ئورتاق مەنپەئەتلىنىدىغان بۇنداق ئىشلار ئۈچۈن پېقىرلارنىڭ ھەققى بولغان زاكات ماللىرىنى قوللىنىشقا بولمايدۇ. چۈنكى زاكاتتىن توپلانغان ماللار پېقىرلارنىڭ ھەققىدۇر. بايلارنىڭ ئەمەس. دۆلەت يوقىرىقى ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۆز ئىقتىسادىغا كۆپايە قىلمىغاندا خەلقتىن ئالغان باج- سېلىقلارنى قوللىنىدۇ. شۇڭا پېقىرلارنىڭ ھەققى بولغان زاكات ماللىرىنى قوللىنىپ مەسجىد ۋە مەكتەپ سالمايمىز. چۈنكى مەسجىدكە بايلارمۇ كىرىدۇ، پېقىرلارمۇ كىرىدۇ. مەكتەپتە بايلارنىڭ باللىرىمۇ ئوقۇيدۇ، پېقىرلارنىڭ باللىرىمۇ ئوقۇيدۇ. ھالبۇكى، مەسجىد بىلەن مەكتەپ پېقىرلارنىڭ ھەققى بولغان زاكات مېلىدىن سېلىنمايدۇ. بۇنداق ئىكەن، زاكات ماللىرى قۇرئاندا بەلگىلەنگەن شەخسلەردىن باشقا تەرەپلەرگە قوللىنىلمايدۇ. ئەگەر جەمئىيەتتىكى بارلىق پېقىرلار ۋە ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىدىن ئاشقاندا ياكى ئېھتىياجلىق شەخسلەر تېپىلمىغاندا زاكات ماللىرىنى يوقىرىقى ئورۇنلارغا ئىشلىتىشكە بولىدۇ.» (ئىسلامي مەسىلىلەر76- بەت: م. مۇتەۋەللىي شەئراۋىي)

بۇ ماۋزۇنى خۇلاسىلاپ ئېيتىمىزكى، بۇ مەسىلىدە ئىسلام فىقھەشۇناس ئالىملىرىنىڭ «ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارە ئاللاھنىڭ دىنىنى ئۈستۈن قىلىش يولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇجاھىدلارنى ھازىرلاشنى ئىپادىلەيدۇ، دېگەن كۆرىشى كۈچكە ئىگىدۇر. بۇنىڭغا بىنائەن، «ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارە، ئىسلام دىنىنى تارقىتىش ۋە تەشۋىق قىلىش ئۈچۈن ئىقتىدارلىق دىنىي ئالىملارنى يېتىشتۈرۈش ۋە ئۇلارنى ھەر قايسى مەملىكەتلەرگە ئەۋەتىش ئۈچۈن خىراجەت چىقىرىشنى، شەرىئەت ۋە پەن بىلىملىرىنى ئوقۇيدىغان ئوقۇغۇچىلار بىلەن ئىقتىسادىدىن ئايرىلىپ يولدا قالغان ھاجىلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. نەتىجىدە، يوقىرىقىلارنى زاكات ماللىرى بىلەن تەمىنلەشكە بولىدۇ. چۈنكى يۇقارىقىلارمۇ « ئاللاھنىڭ يولى» ئىبارىسىنىڭ مەنىسىگە كىرىدۇ.

8- مۇساپىرلار

مۇساپىر- ۋەتىنىدىن ئايرىلغان ئادەم دېمەكتۇر. ئەمما يوقىرىقى ئايەتتە مەقسەت قىلىنغان مۇساپىر- ۋەتىنىدىن ئايرىلىپ باشقىلارنىڭ يۇرتىدا پۇل- مالغا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالغان ئادەم دېمەكتۇر. باشقىلارنىڭ يېرىدە پۇل- مېلىدىن ئايرىلىپ قېلىپ ياردەمگە مۇھتاج بولغان ئادەم گەرچە ئۆز ۋەتىنىدە باي بولسىمۇ ئۇنىڭغا زاكات بېرىشكە بولىدۇ. ئاز ساندىكى بەزى ئالىملار مۇنداق مۇساپىرغا زاكات بېرىش ئۈچۈن ئۇنىڭ گۇناھ- مەسىيەت ئۈچۈن سەپەر قىلمىغان بولىشىنى شەرت قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھقا ئاسىيلىق بولىدىغان گۇناھ –مەسىيەتلەرگە ياردەم قىلغان كىشى شۇ گۇناھنى قىلغانغا ئوخشاشتۇر.

پۈتۈن ئىسلام فىقھەشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، يۇرتىدىن ئايرىلىپ پۇل- مالغا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالغان مۇساپىرغا ئۇنىڭ ئېھتىياجىغا يېتەرلىك مىقداردا زاكات بېرىش پەرزدۇر.

ئەسكەرتىش:

1- يوقىرىقى زاكات بېرىلىدىغان 8 خىل شەخسنىڭ مۇسۇلمانلاردىن بولىشى شەرتتۇر.

چۈنكى كۇففارلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. بېرىلگەن تەقدىردىمۇ بۇنداق زاكات ئادا تاپمايدۇ. ئەمما سەدىقە ۋە ياردەملەرنى كاپىر بولسىمۇ ئېھتىياجلىق كىشىلەرگە بېرىشكە بولىدۇ.

2ـ يوقىرىقىلاردىن، « زاكات خادىملىرى» دىن باشقىلىرىنىڭ ئېھتىياج ئىگىلىرىدىن بولۇشى شەرتتۇر. چۈنكى بايلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. ئەمما زاكات خادىملىرىغا. ئۇلار باي بولسىمۇ. زاكاتتىن نېسىۋە بېرىشتىكى سەۋەب، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈندۇر.

## زاكاتنى سەككىز خىل شەخسنىڭ ھەممىسگە بېرىش شەرتمۇ؟

پۈتۈن فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، زاكاتنى مەزكۇر 8 خىل شەخستىن بىرەرسىگە بېرىش بىلەنمۇ زاكات پەرزى ئادا تاپىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا بىزنى قۇرئاندا بايان قىلىنغان 8 خىل شەخسكە زاكات بېرىشكە ۋە بۇلاردىن باشقىسىغا بەرمەسلىككە بۇيرىغان. مۇھىم بولغىنى زاكاتنىڭ مەزكۇر 8 شەخستىن باشقىسىغا بېرىلمەسلىكىدۇر. بۇنداق ئىكەن، زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكات ئۈچۈن ئايرىغان مېلىنى 8 گە بۆلۈپ، ئاندىن زاكات ئالىدىغان 8 شەخسنىڭ ھەر بىرىگە تەقسىم قىلىشى شەرت ئەمەس. بەلكى بۇ قىيىن ئىشتۇر. بولۇپمۇ كۈنىمىزدە بۇنداق قىلىش مۇمكىن ئەمەس. مەسىلەن: كۈنىمىزدە ئازات قىلىدىغان قۇل يوق. زاكات يىغىشقا ۋەزىپىلەنگەن زاكات خادىملىرى يوق. مۇندىن باشقىلىرىنىڭ ھەممىسىمۇ ھەر زامان تېپىلماسلىقى مۇمكىن. شۇڭا زاكات بەرگۈچى بېرىدىغان زاكىتىنى مەزكۇر 8 خىل شەخسنىڭ قايسى بىرىگە بەرسە بولىدۇ. چۈنكى زاكاتتىن مەقسەت ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىش بولغانلىقتىن، قايسى خىلدىكىلەرنىڭ ياردەمگە ئېھتىياجلىرى كۆپ بولسا شۇنداقلارغا بېرىش ئەۋزەلدۇر. شۇڭا ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە: « زاكات بەرگۈچى زاكىتىنى ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغانلاردىن قانداق كىشىگە بېرىشنى خالىسا شۇنىڭغا بېرىدۇ.» دېگەن. (ئەل ئىختىيار، 1ـ جىلد 119ـ بەت)

ئەمما ئىمام شافىئىي زاكاتنى 8 خىل شەخسنىڭ ھەممىسگە تەقسىم قىلىش كېرەك، دەپ قارايدۇ. بۇ قىيىن بولغىنىنىڭ ئۈستىگە ئىمكانىيەتسىز بىر ئىشتۇر. شۇڭا كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ يوقىرىقى كۆرىشى كۈچكە ئىگىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ زاكات مېلىنى گاھىدا پېقىرلارغا، گاھىدا كۆڭلىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا، گاھىدا باشقا تۈردىكى ئېھتىياج ئىگىلىرىگە بەرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

## زاكات بېرىلمەيدىغانلار

زاكات 5 خىل شەخسكە بېرىلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلارغا زاكات بېرىش جائىز بولمىغانلىقتىن، ئۇلارغا بېرىلگەن زاكات بىلەن زاكات پەرزى ئادا بولمايدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىلەر:

1ـ بايلار 2ـ كۇففارلار

3ـ زاكات بەرگۈچىنىڭ ئاتا ـ ئانىلىرى 4ـ زاكات بەرگۈچىنىڭ باللىرى

5ـ زاكات بەرگۈچىنىڭ جورىسى

بۇلارنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

1ـ بايلار

باي ـ ئىسلام نەزەرىدە، زاكات بېرىشكە ئىقتىدارى يەتكەن (يەنى نورمال ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدا 85 گرام ئالتۇن ياكى 595 گرامم كۈمۈش پۇلى، ياكى ئۇنىڭ قىممىتىدە پۇل ـ مېلى

بولغان) ئادەم دېمەكتۇر. بۇنداق كىشىلەر باي ھېساپلىنىپ ئۇلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ.

2761/1627 ـ ابنُ عمر و بنُ العاص– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لا تَحِلُّ الصَّدَقَةُ لِغَنِيٍّ وَلا لِذِي مِرَّةٍ سَوِيٍّ))* النسائي

2761/1627 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: باي ياكى كۈچلۈك، پۈت ـ قولى ساق كىشىلەرگە زاكات بېرىشكە بولمايدۇ. (نەسائى: 2597)

2ـ كۇففارلار

كاپىرـ ئىسلام دىنىدىن باشقا بىر دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان ياكى ھېچقانداق بىر دىنغا ئىشەنمەيدىغان ئادەملەرگە قويۇلغان بىر ئاتالغۇدۇر. كاپىرلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. ئۇلارغا بېرىلگەن تەقدىردىمۇ بۇنداق زاكات ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئادا تاپمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ:« ئاللاھ ئۇلارغا، ئۇلارنىڭ بايلىرىدىن ئېلىپ پېقىرلىرىغا بېرىلىدىغان زاكاتنى پەرز قىلدى.» دېگەن سۆزىدىكى «بايلار » بىلەن « پېقىرلار » مۇسۇلمانلارنىڭ بايلىرى بىلەن پېقىرلىرىنى كۆرسىتىدۇ. ئەمما زاكاتتىن باشقا سەدىقە، ياردەم ۋە ئېھسانلارنى كاپىرلارغىمۇ بېرىشكە بولىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن:

[لَا يَنْهَاكُمُ اللَّهُ عَنِ الَّذِينَ لَمْ يُقَاتِلُوكُمْ فِي الدِّينِ وَلَمْ يُخْرِجُوكُم مِّن دِيَارِكُمْ أَن تَبَرُّوهُمْ وَتُقْسِطُوا إِلَيْهِمْ إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُقْسِطِينَ (8)]

«(كۇففارلاردىن) سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، الله ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا ئادىل بولۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسمايدۇ، شۈبھىسىزكى، الله ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ.» (مۇمتەھىنە سۈرىسى 8 ـ ئايەت).

8216/4983 ـ أسماء بنت أبي بكر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قدمت على أُميِّ وهي مشركةٌ، فاستفتيتُ النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قلتُ: قدمت على أُميِّ وهي راغبةٌ أفأصلُ أمي؟ قالَ: ((نعم، صِلِى أمَّكِ))* البخاري (2620)، مسلم (1003).

8216/4983 ـ ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ زامانىدا ئانام مېنىڭ ئۆيۈمگە كەلدى. ئۇ تېخى مۇشرىك ئىدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن پەتىۋا سوراپ: ئۇ ماڭا موھتاج. شۇڭا مەن ئۇنىڭغا سىلە رەھىم قىلسام بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەئە، ئاناڭغا سىلە رەھىم قىلغىن! دېدى. (بۇخارى: 2620)

3ـ زاكات بەرگۈچىنىڭ ئاتاـ ئانىسى

بۇ ماۋزۇدىكى ئاتاـ ئانىلارـ زاكات بەرگۈچىنىڭ ئاتاـ ئانىسى، بۇۋاـ مومىلىرى ۋە جىمى ئەجدادلىرى دېمەكتۇر. زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكاتنى ئۆزىنىڭ ئاتىسىغا، ئانىسىغا، بۇۋىلىرىغا ۋە مومىلىرىغا بېرىشى جائىز ئەمەستۇر. بۇنداق زاكات ئادا تاپمايدۇ. بۇنىڭدىكى سەۋەپ شۇكى،

يىلى، مەررۇ زەھران دېگەن جايغا يېتىپ باردۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنىڭ دۈشمەنگە ئۇچرىشىپ قېلىشىمىز مۇمكىنلىكىنى ئېيتتى ۋە روزا تۇتماسلىققا بۇيرىدى. شۇنىڭ بىلەن، ھېچقايسىمىز روزا تۇتمىدۇق. (تىرمىزى1684)

يۇقىرىقىلار رامىزان روزىسى ئۈچۈندۇر.

سەپەرگە چىققان كىشىنىڭ تۇتقان روزىسى ئەگەر نەپلى روزىلاردىن بولغان بولسا، ئۇنى بۇزۇش شەرتسىز دۇرۇستۇر. كىشى ئەگەر ساقلىق ھالىتىدە روزا تۇتۇپ، شۇ كۈنى قاتتىق كېسەلگە گىرىپتار بولغانلىق سەۋەبتىن روزىسىنى بۇزسا گۇناھ بولمايدۇ. كېيىن ساقايسا قازاسىنى تۇتىدۇ. مۇساپىر رامىزان ئىچىدە سەپەردىن قايتسا ۋە كېسەل كىشى كېسىلىدىن شىپا تاپقان بولسا، روزىنى داۋاملاشتۇرىدۇ. بۇرۇنقى سەپەر ياكى كېسەل سەۋەبى بىلەن تۇتالمىغان روزىلىرىنى رامىزاندىن باشقا ئايلاردا تۇتىدۇ. رامىزاندا تۇتالمىغان كۈنلەرنىڭ روزىسىنى، رامىزاندىن كېيىنكى ئايدىلا تۇتۇشى شەرت ئەمەس، بەلكى كېلىدىغان رامىزانغىچە قايسى بىر ئايدا تۇتۇپ ئادا قىلسا بولىدۇ.

## مۇساپىر ئۈچۈن روزا تۇتۇش ئەۋزەلمۇ ياكى تۇتماسلىقمۇ؟

پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى مۇساپىر كىشىنىڭ روزا تۇتماسلىقىنىڭ جائىز (يەنى دۇرۇس) ئىكەنلىكى ۋە ئەگەر روزا تۇتسا تۇتقان روزىسىنىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقىدا ئىتتىپاقتۇر.

3044/1806 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: أَنَّ حَمْزَةَ بْنَ عمرو الأَسْلَمِي – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قَالَ لِلنَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: أَصُومُ فِي السَّفَرِ؟ وَكَانَ كَثِيرَ الصِّيَامِ، فَقَالَ: ((إِنْ شِئْتَ فَصُمْ، وَإِنْ شِئْتَ فَأَفْطِرْ))* البخاري (1943)، مسلم (1121)

3044/1806 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ھەمزە ئىبنى ئەمر ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەك كۆپ روزا تۇتىدىغان كىشى ئىدى، ئۇ شۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: سەپەردە روزا تۇتسام بولامدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خالىساڭ تۇت، خالىساڭ تۇتما، دېدى. (بۇخارى: 1943)

ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى « مۇساپىر ئۈچۈن روزا تۇتۇش ئەۋزەلمۇ ياكى تۇتماسلىقمۇ؟ » دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپلاشقان. ھەنەپىي، شاپىئىي ۋەمالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، روزا تۇتسا ئۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلەيدىغان كىشىلەرنىڭ روزا تۇتقىنى تۇتمىغىنىدىن ئەۋزەل، بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان كىشىلەرنىڭ تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەلدۇر. چۈنكى رامىزاندا روزا تۇتۇش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى، سەپەر سەۋەبى بىلەن روزا تۇتماسلىق ئۇنىڭ رۇخسىتىدۇر. شۇڭا رۇخسەتكە ئەمەل قىلغاندىن كۆرە، ئەمرگە ئەمەل قىلىش ئەۋزەلدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، مۇساپىرلارنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت قىلغان ئايەتنىڭ ئاخىرىدا: «ئەگەر بىلسەڭلار روزا تۇتۇش سىلەر ئۈچۈن(ئېغىز ئوچۇق يۈرۈشتىن)ياخشىدۇر» دەيدۇ. (بەقەرسۈرىسى 184- ئايەت). ئەمما ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە، مۇساپىرنىڭ روزا تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەلدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ئەمىر- پەرمانلىرىنىڭ ئىجرا قىلىنىشىنى ياقتۇرغاندەك، رۇخسەتلىرىنىڭمۇ ئىجرا قىلىنىشىنى ياقتۇرىدۇ. مۇساپىرنىڭ روزا تۇتماسلىقى

ئاللاھ تائالانىڭ رۇخسىتىدۇر. يۇقىرىقىلار چىققان سەپىرىدە ئارتۇق قىيىنچىلىق ياكى بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان دەرىجىدە مۇشەققەت كۆرمەيدىغان مۇساپىرلارغا خاس ھۆكۈملەردۇر. ئەمما روزا تۇتسا ئېغىر قىيىنچىلىققا دۇچ كېلىدىغان مۇساپىرلارنىڭ تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەللىكىدە ئىختىلاپ يوقتۇر، ئەلۋەتتە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە كېيىنكى ساھابىلارنىڭ دەۋرلىرىدە، مۇسۇلمانلارنىڭ رامىزاندا سەپەرگە چىققانلاردىن بەزىسى روزا تۇتاتتى، بەزىسى تۇتمايتتى. تۇتقانلا تۇتمىغانلارنى ياكى تۇتمىغانلار تۇتقانلارنى ئېيىپلىمايتتى.

3043/1805 ـ أبو سَعِيدٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كُنَّا نسافر مَعَ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَمِنَّا الصَّائِمُ وَمِنَّا الْمُفْطِرُ، فَلا يَجِدُ الْمُفْطِرُ على الصائم ولا الصَّائِمُ على المفطر، وكانوا يَرَوْنَ أَنَّه مَنْ وَجَدَ قُوَّةً فَصَامَ فحَسَنٌ، ومَنْ وَجَدَ ضَعْفًا فَأَفْطَرَ فحَسَنٌ* مسلم (1116)

3043/1805 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە غازاتقا چىقتۇق، ئارىمىزدا روزا تۇتقانلارمۇ، تۇتمىغانلارمۇ بار ئىدى. روزا تۇتقانلار بىلەن تۇتمىغانلارنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن كارى بولمايتتى (يەنى بىر ـ بىرىنى ئەيىبلىمەيتتى)، چۈنكى ئۇلار: كىمنىڭ روزا تۇتقۇدەك تاقىتى بولسا، ئۇنىڭ روزا تۇتقىنى ياخشى؛ كىمنىڭ روزا تۇتقۇدەك ماغدۇرى بولمىسا، ئۇنىڭ تۇتمىغىنى ياخشى، دەپ قارايتتى. (مۇسلىم: 1116)

ئەمما مۇساپىر كىشىنىڭ نەپلى روزا تۇتۇشى جائىز ئەمەستۇر. شەرىئەت تەبىرى بىلەن مەكرۇھتۇر.

3039/1802 ـ جَابِرُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كَانَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي سَفَرٍ فَرَأَى رَجُلاً قَدِ اجْتَمَعَ النَّاسُ عَلَيْهِ، وَقَدْ ظُلِّلَ عَلَيْهِ، فَقَالَ: ((مَا لَهُ)) فقَالُوا: رَجُلٌ صَائِمٌ، فَقَالَ: ((لَيْسَ من الْبِرِّ أَنْ تَصُومُوا فِي السَّفَرِ))* البخاري (1946)، مسلم (1115)

3039/1802 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر سەپەردە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەممەيلەننىڭ سايە ئاستىغا ئېلىنغان بىر كىشىنىڭ ئەتراپىغا ئولىشىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ: ئۇنىڭغا نېمە بوپتۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇلار: بۇ روزا تۇتقانكەن، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەپەردە روزا تۇتمىغان ياخشى، دېدى. (مۇسلىم: 1115)

3040/1803 ـ أبو موسى – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قال لرَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَمِنْ ام بر ام صوم في ام سفر فقاَل: ((لَيْسَ مِنِ ام بر ام صوم فِي امْ سَفَرِ))* لرزين أحمد ((والكبير))

3040/1803 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: سەپەردە روزا تۇتۇش ياخشىمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياخشى ئەمەس، دېدى. (ئەھمەد: 23167 ؛ رەزىن؛ ئەلكەبىر)

**ھامىلدار، بالا ئېمىتىدىغان ئاياللارۋە ياشىنىپ قالغان كىشىلەر ھەققىدە**

ئىسلام شەرىئىتى ھامىلدار(يەنى ئېغىر ئاياق) ۋە بالا ئېمىتىدىغان ئاياللار ئەگەر روزا تۇتسا،

ئۆزلىرىنىڭ ياكى بۇۋاقلىرىنىڭ ساقلىقىغا زىيانلىق بولۇشىدىن قورقسا، ئۇلارنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك ياشىنىپ قالغان ئەر ۋە ئايال كىشىلەرنىڭمۇ روزا تۇتماي، رامىزاننىڭ ھەر بىر كۈنى ئۈچۈن بىر پىقىر تويغۇدەك مىقداردا فىديە (ماددىي بەدەل) بېرىشىگە رۇخسەت قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر پېقىر تويغۇدەك فىديە بېرىشى لازىم. » (بەقەر سۈرىسى 184- ئايەت). ئىمام ئەبۇ ھەنىفە مۇنداق دېگەن:« ھامىلدار ۋە بالا ئېمىتىدىغان ئاياللار ئەگەر روزا تۇتمىسا، ئۇلار قازاسىنى كېيىن تۇتىدۇ. فىديە بېرىشى لازىم كەلمەيدۇ» «ئەل ئىختىيار» دىن. ئىبنى قۇدامە مۇنداق دېگەن:« قېرىلىقتىن، ئاجىزلىقتىن ياكى كېسەللىكتىن روزا تۇتمىغان كىشى ئەگەر شىپا تېپىشىدىن ئۈمىتسىز بولسا، تۇتمىغان ھەربىر كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىن تويغۇدەك مىقداردا فىديە تۆلەيدۇ.» («ئەلمۇغنىي» دىن)

## ئۇستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ھەققىدە

رامىزان روزىسىنى تۇتۇش- ھەر بىر مۇسۇلمان ئۇنى ئۆزى تۇتۇشىغا بۇيرۇلغان پەرز ئەيىندۇر. ئۇ جىسمانىي ئىبادەتتۇر. خۇددى بەش ۋاخ ناماز بىرسىنىڭ باشقا بىرسى ئۈچۈن ئوقۇپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمىغاندەك، روزىمۇ باشقا بىرىنىڭ تۇتۇپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمايدۇ. ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى بۇ مەسىلە ئۇستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان. ھەنەپىيى، شافئىي ۋە مالىكىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، بىراۋ ئۇستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك بولغان روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىرىنىڭ ئۇنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنى تۇتۇپ قويۇشى جائىز ئەمەس، پەقەت ئۆلگۈچىنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنىڭ ھەر بىر كۈنلىكى ئۈچۈن پېقىرلارغا ئوتتۇرا دەرىجىلىك بىر ۋاخلىق تاماقتىن ھېسابلاپ فىديە بېرىشى ئارقىلىق ئۇنىڭ روزىسىنى ئادا قىلغان بولىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان مونۇ ھەدىسىدۇر:

3056/1815 - ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – قَالَ: إِذَا مَرِضَ الرَّجُلُ فِي رَمَضَانَ، ثُمَّ مَاتَ وَلَمْ يَصُمْ أُطْعِمَ عَنْهُ، وَلَمْ يَكُنْ عَلَيْهِ قَضَاء وَإِنْ كان عليه نَذْرٌ قَضَى عَنْهُ وَلِيُّهُ* أبو داود (2401)

3056/1815 - ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر بىر ئادەم رامىزاندا كېسەل بولۇپ قېلىپ، قازا روزىسىنى تۇتالمايلا ئۆلۈپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ ئۈچۈن قازا روزا تۇتۇلماستىن، (مىسكىنلەرگە) تاماق (پىدىيە) بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ گەدىنىدە بىرەر نەزىر (يەنى سەدىقە ۋە ئۇندىن باشقا اللەنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئاتىغان ئىبادەتلەر) قالغان بولسا، ئۇنىڭ قازاسىنى يېقىنلىرى قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2401)

بۇ ھەدىسنىڭ روھى بويىچە بىر كىشىنىڭ يەنە بىر كىشىنىڭ ئۇستىدىكى ئىبادەتلىرىنى ئورۇنلاپ قويۇشى جائىز ئەمەس، پەقەت ھەج قىلىپ قويالايدۇ. يەنى بىر كىشى ھەج پەرىزىنى ئادا قىلىشقا ئاجىز كەلگەنلىكتىن باشقىسىغا ھاۋالە قىلغان بولسا ياكى ئۆلۈشىدىن بۇرۇن ئۆزى ئۈچۈن ھەج قىلىنىشىنى ۋەسىيەت قىلغان بولسا، ئۇ كىشى ئۈچۈن باشقا بىرسىنىڭ ھەج قىلىپ قويۇشى جائىز. ئەمما مۇندىن باشقا ئىبادەتلەرنى بىرىنىڭ باشقا بىرى ئۈچۈن قىلىشى

جائىز ئەمەستۇر. ئەمما ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە، ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ روزىسىنى، ئۇنىڭ تۇغقانلىرى تۇتۇپ قويسا بولىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىستۇر.

3055/1814 ـ وعنها رفعته: ((مَنْ مَاتَ وَعَلَيْهِ صوم صَامَ عَنْهُ وَلِيُّهُ))* البخاري (1952)، مسلم (1147)

3055/1814 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى قازا روزىنى ئادا قىلماستىن ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ قازاسىنى يېقىنلىرى قىلىدۇ. (بۇخارى: 1952)

كۆپچىلىك ئالىملار بۇھەدىسنىڭ مەنىسىنى تەۋىل قىلىپ، بۇنىڭ مەنىسى: تۇغقانلىرى ئۇنىڭ تۇتمىغان روزىسى ئۈچۈن مىسكىنلەرگە تائام بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئۈستىدە قالغان روزىنى ئادا قىلىدۇ دېگەنلىكتۇر. چۈنكى ئۇلار مىسكىنلەرگە تائام بەرسە خۇددى ئۇنىڭ ئۈچۈن روزا تۇتۇپ قويغانغا ئوخشاش بولۇپ، ئۆلۈكنىڭ ئۈستىدىكى تۇتالمىغان روزىلىرى ئادا تاپقان بولىدۇ، دەپ قارار قىلىدۇ. بۇ مەسىلىدە يۇقۇرىدىكى مەزھەبلەرنىڭ قارارلىرى ئەڭ كۈچلۈكتۇر. ئۇ بولسىمۇ، ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ئۈچۈن تۇغقانلىرى ئۇنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنىڭ ھەر بىر كۈنگە بىر مىسكىن تويغۇدەك فىديە بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ روزىسىنى ئادا قىلىدۇ، دېگەن قارارىدۇر.

پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى، كېسەللىك ياكى سەپەردە بولغانلىق سەۋەبتىن تۇتالمىغان روزىسىنىڭ قازاسىنى تۇتۇپ بولغىچىلىك ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ئۈچۈن روزا تۇتۇش ياكى فىديە بېرىشمۇ لازىم كەلمەيدۇ، دېگەن قاراردا ئىتتىپاقتۇر.

## تۆتىنچى باپ. روزىنىڭ تۈرلىرى

روزا ئالتە تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار: پەرز، ۋاجىب، سۈننەت، ھارام، مەكرۇھ ۋە نەپلە روزىلاردۇر.

### 1.پەرىز بولغان روزىلار

رامىزان ئېيىنىڭ روزىسى، كاپارەتنىڭ روزىسى ۋە رامىزاندا تۇتالمىغان روزىلارنىڭ قازاسى قاتارلىقلاردۇر. كاپارەتنىڭ روزىسى ـ رامىزان روزىسىنى قەستەن بۇزغانلىق ياكى قەسەمنى بۇزغانلىق ياكى ھەجگە ئېھرام باغلىغاندا، ئېھرامغا نۇقسان يېتىدىغان خاتالىقلارنى سادىر قىلغانلىق سەۋەبتىن جازا ئورنىدا بەلگىلەنگەن روزىدۇر.

### 2.ۋاجىب روزا

نەپلى ئۈچۈن روزا تۇتۇپ، ئۇنى بۇزۇۋەتكەنلىك ياكى مەلۇم ۋاقىتتا روزا تۇتىمەن دەپ ئاتىۋاتقانلىق سەۋەبى بىلەن ئۈستىگە يۈكلەنگەن روزا بولۇپ، ئۇنى تۇتۇش ۋاجىبتۇر.

### 3ـ سۈننەت بولغان روزىلار

1) ئەرەفات كۈنىنىڭ روزىسى

ئەرەفات- زۇلھەججىنىڭ 9- كۈنى (يەنى ئەرتە قۇربان ھېيت دېگەن كۈن)، ئەرەفات كۈنى قەدىر كېچىسىدىن قالسا ئىسلام نەزىرىدە ئەڭ ئۇلۇغ كۈندۇر، چۈنكى بۇ كۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بىرگە جەم بولۇپ، ھەج پەرزىنى ئادا قىلىدىغان ۋە شۇ ئارقىلىق گۇناھلاردىن پاكلىنىدىغان كۈندۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى بۇكۈندە روزا تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلغان.

2975/1758 - أبو قَتَادَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((صِيَامُ يَوْمِ عَرَفَةَ إِنِّي أَحْتَسِبُ عَلَى اللَّهِ أَنْ يُكَفِّرَ السَّنَةَ الَّتِي بعده، و﴿سنةَ﴾ الَّتِي قبله))* الترمذي (749)، ابن ماجة (1730)

2975/1758 - ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالادىن ئەرەفات كۈنى روزا تۇتقۇچىنىڭ ئۇندىن بۇرۇنقى بىر يىللىق ۋە كېيىنكى بىر يىللىق گۇناھلىرىنى ئۆچۈرۋېتىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. (تىرمىزى: 749)

ئەرەفات كۈنىنىڭ روزىسىنى ئەرەفاتتا ھازىر بولمىغانلار يەنى ھاجىلاردىن باشقىلارنىڭ تۇتۇشى تەلەب قىلىنىدۇ. چۈنكى ئەرەفاتتا بولغان كىشى ئۈچۈن بۇ كۈندە روزا تۇتۇش ھەقىقەتەن قىيىن كېلىدۇ. شۇڭا ئۇلاردىن روزا تۇتۇش تەلەب قىلىنمايدۇ. بەلكى تۇتماسلىقى تەلەب قىلىنىدۇ.

ئەرەفات كۈنى بولسا، پۈتۈن ئەھلى ئىسلامنىڭ ئەڭ بۈيۈك بايرام كۈنىدۇر. بۇ كۈن زېمىن ئەھلى بىلەن ئاسمان ئەھلىنىڭ (يەنى پەرىشتىلەرنىڭ) جەم بولىدىغان ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرىتىگە ئېرىشىدىغان ئالاھىدە ئۇلۇغ بىر كۈندۇر. شۇڭا بۇكۈندە ئەرەفاتتا ھازىر بولغان كىشىنىڭ پۈتۈن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىپ، خۇددى ئانىدىن تۇغۇلغان ۋاقتىدىكىدەك پاك بولىدۇ. بۇ كۈندە- ئەرەفاتتا بولالمىسىمۇ - روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئىككى يىللىق گۇناھى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ. قۇرئان كەرىم قەدىر كېچىسىدە چۈشۈشكە باشلىغان بولۇپ، ئەرەفات كۈنىدە تاماملانغان. ئەرەفات كۈنى بولسا مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ بۈيۈك بايرام كۈنىدۇر. قۇرئان كەرىم مۇشۇنداق ئىككى بايرامنىڭ بىرلەشكەن كۈنىدە نازىل بولغاچقا، بۇ كۈن بايرام ئۈستىگە بايرام بولغان ئەڭ شەرەپلىك ۋە قىممەتلىك بىر كۈندۇر. بۇ كۈننى قەدىرلەش ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ بۇرچىدۇر.

2) زۇلھەججە ئېيىنىڭ دەسلەپقى توققۇز كۈنىدە روزا تۇتۇشمۇ پەزىلىتى يۇقىرى ئەمەللەر قاتارىغا كىرىدۇ.

2971/1756 - هُنَيْدَةُ بْنُ خَالِدٍ عَنِ امْرَأَه عَنْ بَعْضِ أَزْوَاجِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قالت: كان رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَصُومُ تِسْع ذِي الْحِجَّةِ وَيَوْمَ عَاشُورَاءَ وَثَلاثَةَ أَيَّامٍ مِنْ كُلِّ شَهْرٍ أَوَّلَ اثْنَيْنِ مِنَ الشَّهْرِ وَالخميس. لأبي داودَ النسائي قائلاً: أول اثنين من الشهر وخميسين* أبو داود (2437)، النسائي

2971/1756 - ھۇنەيدە ئىبنى خالىد ئايالىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بەزى ئاياللىرى مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم زۇلھەججە ئېيىدا توققۇز كۈن، ئاشۇرا كۈنى ۋە ھەر ئايدا ئۈچ كۈن، يەنى ھەر ئاينىڭ بىرىنچى دۈشەنبىسى ۋە ئىككى پەيشەنبىسى روزا تۇتاتتى. (نەسائى: 2417)

2974/1757 ـ وله وللبخاريِّ وأبي داودَ: عن ابْنِ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((ما من أيامِ العملُ الصالحُ فيهنَّ أحبُّ إلى اللهِ من الأيامِ العشرِ)). قَالُوا: وَلا الْجِهَادُ. قَالَ: ((وَلا الْجِهَادُ إِلاَّ رَجُلٌ خَرَجَ يُخَاطِرُ بِنَفْسِهِ وَمَالِهِ فَلَمْ يَرْجِعْ بِشَيْءٍ))* البخاري (969)

2974/1757 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مۇشۇ كۈنلەردە (يەنى زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئەۋەلقى ئون كۈنىدە) قىلىنغان ئەمەلدىن ئەۋزەل ئەمەل يوق، دېدى. ساھابىلەر: جىھادمۇ شۇنداقمۇ ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جىھادمۇ شۇنداق. پەقەت جېنىنى، مېلىنى جىھادقا ئاتىغان ۋە ھېچنېمىسى قايتمىغان (يەنى شەھىد بولغان) كىشىلا ئۇنىڭ سىرتىدا، دېدى. (بۇخارى: 969)

3) ئاشۇرا كۈنىنىڭ روزىسى

ئاشۇرا- قەمەرىيە ئايلىرىدىن مۇھەررەم ئېيىنىڭ 10- كۈنى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ كۈندە روزا تۇتاتتى ۋە باشقىلارنىمۇ تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلاتتى.

2982/1763 ـ ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – قَدِمَ النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ الْمَدِينَةَ فَرَأَى الْيَهُودَ تَصُومُ عَاشُورَاءَ، فَقَالَ: ((مَا هَذَا؟)) قَالُوا: يَوْمٌ صَالِحٌ نَجَّى اللَّهُ فيه موسى وبَنِي إِسْرَائِيلَ مِنْ عَدُوِّهِمْ فَصَامَهُ، فقَالَ: ((فَأَنَا أَحَقُّ بِمُوسَى مِنْكُمْ)) فَصَامَهُ وَأَمَرَ بِصِيَامِهِ* البخاري (2004)، مسلم (1130)

2982/1763 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنىگە كەلگەندە، يەھۇدىيلارنىڭ ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتقانلىقىنى كۆردى ۋە: بۇ قانداق روزا؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بۇ بىر پەزىلەتلىك كۈندۇر. چۈنكى الله بۇ كۈندە ئىسرائىل ئەۋلادىنى دۈشمەنلىرىدىن قۇتۇلدۇرغان، شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇسا ئەلەيھىسسالام مۇشۇ كۈندە روزا تۇتقان، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن مۇسا ئەلەيھىسسالام قىلغاننى قىلىشقا سىلەردىنمۇ بەكرەك ھەقلىقمەن، دېدى. ئاندىن ئۆزى روزا تۇتتى ۋە بىزنىمۇ روزا تۇتۇشقا بۇيرىدى. (بۇخارى: 2004)

2981/1762 ـ أبو مُوسَى – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – كَانَ يَوْمُ عَاشُورَاءَ يَوْمًا تُعَظِّمُهُ الْيَهُودُ وَتَتَّخِذُهُ عِيدًا، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ : ((صُومُوهُ أَنْتُمْ))* البخاري (2005)، مسلم (1131)

2981/1762 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئاشۇرا كۈنى يەھۇدىيلارنىڭ ئۇلۇغلايدىغان ۋە ھېيت قىلىدىغان كۈنى ئىدى. شۇڭا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سىلەر ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇڭلار! دېدى. (مۇسلىم: 1131)

2983/1764 ـ سَلَمَةُ بْنُ الأَكْوَعِ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أن رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أمر رَجُلاً مِنْ أَسْلَمَ أَنْ: ((أَذِّنْ فِي النَّاسِ مَنْ كَانَ أَكَلَ فَلْيَصُمْ بَقِيَّةَ يَوْمِهِ وَمَنْ لَمْ يَكُنْ أَكَلَ فَلْيَصُمْ فَإِنَّ الْيَوْمَ يَوْمُ عَاشُورَاءَ))* البخاري (2007)، مسلم (1135)

2983/1764 ـ سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەسلەم قەبىلىسىدىن بىر ئادەمنى: تاماق يېگەن ياكى يېمىگەن ھەممەيلەن روزا تۇتسۇن. چۈنكى بۈگۈن ئاشۇرا كۈنىدۇر دەپ جاكارلاشقا بۇيرىدى. (بۇخارى: 2007)

2985/1765 ـ أبو قَتَادَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: ((صِيَامُ يَوْمِ عَاشُورَاءَ إِنِّي أَحْتَسِبُ عَلَى اللَّهِ أَنْ يُكَفِّرَ السَّنَةَ الَّتِي قَبْلَهُ))* الترمذي (752)

2985/1765 ـ ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە تائالادىن ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتقۇچىنىڭ ئىلگىرىكى بىر يىللىق گۇناھىنى ئەپۇ قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن دېدى. (تىرمىزى: 752)

ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ بۇكۈنگە ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىرەر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشى سۈننەتتۇر. بۇ، ئىسلامىي روزىنى ئەھلى كىتابلارنىڭ روزىسىدىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى يەھۇدىلار ئاشۇرا كۈنىدىلا بىر كۈن روزا تۇتىدۇ. مۇسۇلمانلار ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولسا، مۇھەررەمنىڭ 9ـ10ـ كۈنلىرى ياكى 10ـ 11ـكۈنلىرى ئىككى كۈن تۇتىدۇ.

2986/1766 ـ ابْنُ عَبَّاسٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – قال: حِينَ صَامَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمَ عَاشُورَاءَ وَأَمَرَ بِصِيَامِهِ، قَالُوا: يَا رَسُولَ اللَّهِ، إِنَّهُ يَوْمٌ تُعَظِّمُهُ الْيَهُودُ وَالنَّصَارَى. قَالَ: ((فَإِذَا كَانَ الْعَامُ القابلُ – إِنْ شَاءَ اللَّهُ – صمتُ الْيَوْمَ التَّاسِعَ)) فَلَمْ يَأْتِ الْعَامُ الْمُقْبِلُ حَتَّى تُوُفِّيَ رَسُولُ اللَّهِ* مسلم (1134)

2986/1766 ـ غەتەفان ئىبنى تەرىف مۇررىي ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇپ، باشقىلارنىمۇ شۇ كۈنى روزا تۇتۇشقا بۇيرىغان ئىدى. ساھابىلەر: ئى اللەنىڭ رەسۇلى ! بۇ، يەھۇدىي ۋە ناسارالار ئۇلۇغلايدىغان كۈن تۇرسا؟! دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە خالىسا، كېلەر يىلى توققۇزىنچى كۈنى روزا تۇتىمىز، دېدى. لېكىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ كۈن كەلمەي تۇرۇپ ۋاپات بولۇپ كەتتى. (مۇسلىم: 1134)

شۇڭا ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتقان ئادەم مۇسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملارنىڭ سۈننەتلىرىگە ئەمەل قىلغان بولۇپ، كۆپ ساۋابقا ئېرىشىدۇ.

4) دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرىنىڭ روزىسى

دۈشەنبە كۈنلۈكى بولسا، پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كەلگەن كۈنى، بۇ، پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن مۇبارەك كۈندۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر ئىزھار قىلىش يۈزىسىدىن بۇ كۈندە روزا تۇتۇشنى ئادەت قىلغان ۋە باشقىلارنىمۇ تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلغان.

3003/1771 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: إِنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كَانَ

يَتَحَرَّى صِيَامَ الاثْنَيْنِ وَالْخَمِيسِ* للترمذي(745) النسائي

3003/1771 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پەيشەنبە ۋە دۈشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بەكمۇ تىرىشاتتى. (نەسائى: 2360)

3004/1772 ـ أبو هُرَيْرَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((تُعْرَضُ الأَعْمَالُ على الله يَوْمَ الاثْنَيْنِ ويوم الْخَمِيسِ فَأُحِبُّ أَنْ يُعْرَضَ عَمَلِي وَأَنَا صَائِمٌ))* الترمذي (747 ابن ماجة (1740)

3004/1772 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەمەللەر پەيشەنبە ۋە دۈشەنبە كۈنلىرى الله تائالاغا كۆتۈرۈلىدۇ. مەن ئەمەللىرىمنىڭ روزىدار ھالىتىمدە كۆتۈرۈلۈشىنى ياخشى كۆرىمەن. (تىرمىزى: 747)

3012/1777 ـ وفي رواية: وَسُئِلَ عَنْ صَوْمِ الإِثْنَيْنِ؟ قَالَ: ((ذَاكَ يَوْمٌ وُلِدْتُ فِيهِ، وَيَوْمٌ بُعِثْتُ وَأُنْزِلَ عَلَيَّ فِيهِ))* مسلم (1162) 197

3012/1777 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن دۈشەنبە كۈنى روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورالغانىدى: ئۇ، مەن تۇغۇلغان، پەيغەمبەرلىككە تەيىنلەنگەن ياكى ماڭا قۇرئان چۈشۈرۈلگەن كۈندۇر، دېدى. (مۇسلىم: 1162)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىستە، دۈشەنبە كۈنىدە روزا تۇتۇشنىڭ غايىسىنى ۋە سەۋەبىنى ئوچۇقلاپ، بۇ كۈن ئۆزىنىڭ دۇنياغا كەلگەن ۋە ۋەھىنىڭ باشلانغان كۈنى ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان. شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىشى، ئاللاھنىڭ پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن تەقدىر قىلغان كاتتا نېمىتىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئىدى. «پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ سائادىتى» دېگەن سۆزۈمگە بەزىلەر، پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان ئەمەسقۇ؟ دەپ قايىل بولماسلىقى مۇمكىن. ئۇلارغا دەيمەنكى: گەرچە پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان بولمىغان بولسىمۇ، ئىسلام دىنى پۈتۈن ئىنسانىيەتنى ھەقىقەتكە يېتەكلەش ئۈچۈن كەلگەن بىر دىندۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئىسلام دىنىنىڭ ئادالەتلىك قانۇن، پرىنسىپلىرى سايىسىدا سائادەتكە ئېرىشىدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنى غەيرىي دىندىكىلەرنىڭمۇ ھەق- ھوقۇقلىرىنى، خۇددى ئۆز تەۋەلىرىنى قوغدىغانىدەك قوغداپ، ھىمايە قىلىدىغان، ئادالەتتە چېكىگە يەتكەن بىرلا دىندۇر. تارىخ بۇنىڭغا شاھىتتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[لَقَدْ مَنَّ اللّهُ عَلَى الْمُؤمِنِينَ إِذْ بَعَثَ فِيهِمْ رَسُولاً مِّنْ أَنفُسِهِمْ يَتْلُو عَلَيْهِمْ آيَاتِهِ وَيُزَكِّيهِمْ وَيُعَلِّمُهُمُ الْكِتَابَ وَالْحِكْمَةَ وَإِن كَانُواْ مِن قَبْلُ لَفِي ضَلالٍ مُّبِينٍ (**164**)]

« الله مۆمىنلەرگە اللهنىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان ۋە سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى؛ ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى. » (ئال ئىمران سۈرىسى 164- ئايەت).

گەرچە ئاللاھ تائالا بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى بىۋاستە كۆرۈپ تۇرسىمۇ، دۈشەنبە ۋە

پەيشەنبە كۈنلىرى بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرى ئاللاھ تائالاغا كۆرسىتىلىدىغان كۈنلەردۇر.

5) ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش

ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى. بۇ، يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋاب بولىدىغان ئەمەلدۇر.

3009/1774 ـ ابْنُ مِلْحَانَ: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَأْمُرُنَا أَنْ نَصُومَ الْبِيضَ ثَلاثَ عَشْرَةَ، وَأَرْبَعَ عَشْرَةَ، وَخَمْسَ عَشْرَةَ، وَقَالَ: ((هو كَهَيْئَةِ الدَّهْرِ))* أبو داود (2449)، النسائي 4/224 – 225

3009/1774 ـ ئىبنى مىلھان قەيسى دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنى تولۇن ئايلىق كۈنلەردە، يەنى ھەر ئاينىڭ 13، 14 ۋە 15 كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇپ: شۇ كۈنلەردە روزا تۇتۇش يىل بويى روزا تۇتقانغا باراۋەردۇر دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2449)

ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن نەپلى روزا تۇتقان ئادەمنىڭ يىل بويى ئۈزمەستىن روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقى بىر ھەقىقەتتۇر.

6) شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتۇش

شەۋۋال- قەمەرىيە ئايلىرىدىن 10- ئاينىڭ ئىسمى. بۇ، رامىزاندىن كېيىنكى ئاي. بۇئايدا 6 كۈن روزا تۇتۇش سۈننەتتۇر. مەيلى ئارقا- ئارقىدىن ئۈلاپ تۇتسۇن، مەيلى پارچە- پارچە تۇتسۇن، شەۋۋال ئېيى ئىچىدە 6 كۈن روزا تۇتۇش ساۋابلىقتۇر.

2968/1755 ـ أبو أَيُّوبَ الأنصاريُّ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((مَنْ صَامَ رَمَضَانَ ثُمَّ أَتْبَعَهُ بِسِتٍّ مِنْ شَوَّالٍ كان كصيام الدهر))* مسلم (1164)، وأبو داود (2433)، الترمذي (759)

2968/1755 ـ ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى رامىزان روزىسىنى تۇتۇپ بولۇپ، ئارقىسىدىن شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتسا، ئۇ، يىل بويى روزا تۇتقاندەك ساۋابقا ئېرىشىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2433)

چۈنكى «بىر ياخشى ئىشقا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىش» پرىنسىپى بويىچە: رامىزان ئېيى ئىچىدە تۇتقان 30 كۈن روزا 10غا كۆپەيتىلىپ 300 كۈنگە تەڭ، شەۋۋال ئېيى ئىچىدە تۇتقان 6 كۈن روزا 10غا كۆپەيتىلىپ 60 كۈنگە تەڭ. ئىككىسىنى قوشقاندا، جەمى 360 كۈن بولىدۇ. شۇڭا رامىزان روزىسىنى تولۇق تۇتۇپ بولغاندىن كېيىن، شەۋۋال ئېيىدا يەنە 6 كۈن روزا تۇتقان كىشى، يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدۇ دەيمىز.

7) بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن ئارا بېرىش

نەپلى روزىلارنى بىر كۈن تۇتۇپ، بىر كۈن ئارا بېرىش سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىنى يىل بويى روزا تۇتۇشتىن مەنئى قىلغان ۋە مۇنداق دېگەن:

100/ 168 – ومنها: ((إِنَّكَ لتَصُومُ النهارَ وتَقوُمْ اللَّيْلَ؟)). قلت: نعم قال: ((إذا فعلت ذلك هَجَمَتْ لَهُ الْعَيْنُ وَنَفِهَتْ لَهُ النَّفْسُ لَا صَامَ مَنْ صَامَ الْأَبَدَ، صومُ ثَلَاثَةَ أَيَّامٍ صَوْمُ الدَّهْرِ

كُلِّهِ)). قُلْتُ: أُطِيقُ أكثر من ذلك. قَالَ: ((صُمْ صَوْمَ دَاوُدَ يَصُومُ يَوْمًا وَيُفْطِرُ يَوْمًا وَلَا يَفِرُّ إِذَا لَاقَى)). قلت: من لي بهذه يا نبي الله* رواه أحمد(6727)

100/ 168 ـ بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: سەن يىل بويى كۈندۈزى روزا تۇتۇپ، كېچىسى ئۇخلىماي ناماز ئوقۇيدىكەنسەن، دېدى. مەن: شۇنداق، دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: يىل بويى روزا تۇتساڭ، كېچىسى ئۇخلىماي ناماز ئوقۇساڭ، كۆزۈڭ تالىدۇ، جىسمىڭ چارچايدۇ. يىل بويى روزا تۇتقان ئادەمنىڭ روزىسى روزا ھېسابلانمايدۇ. شۇڭا ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇت، بۇ، يىل بويى روزا تۇتقان بىلەن باراۋەر، دېدى. مەن ئۇنىڭدىن ئارتۇقراقىنى قىلالايمەن، ـ دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، داۋۇد ئەلەيھىسسالامدەك روزا تۇت! ئۇ بىر كۈن روزا تۇتسا، بىر كۈن تۇتمايتتى، دۈشمەن بىلەن ئۇچراشسا قاچمايتتى، دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ! (داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىكى) بۇ خىسلەتنى مەن قانداقمۇ قىلالارمەن؟! دېدىم. (ئەھمەد: 6727 ؛ بۇخارى: 6277)

بۇھەدىسنىڭ مەنىسى: ئۆزمەي يىل بويى روزا تۇتقان كىشىگە روزا ئادەتكە ئايلىنىپ قالىدۇ ـ دە، ئۇ كىشى ئۇچۇن روزىنىڭ ئالاھىدىلىكى قالمايدۇ. شۇڭا ئۇ، ئۆزىنى ئاچ ھەم ئۇسسۇز قويغاندىن باشقا ھېچقانداق ساۋاب ياكى پەزىلەتكە ئېرىشەلمەيدۇ، دېگەنلىكتۇر. ساھابىلاردىن بەزى كىشىلەر يىل بويى روزا تۇتماقچى بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى بۇنداق روزا تۇتۇشتىن توسقان ۋە بىركۈن تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتماسلىقنى تەۋسىيە قىلغان

8) شەبان ئېيىنىڭ روزىسى

رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىدىن قالسا ئەڭ پەزىلەتلىك روزا شەبان ئېيىنىڭ روزىسىدۇر. چۈنكى بۇ ئاي بەندىلەرنىڭ بىر يىللىق ئەمەللىرى ئاللاھ تائالاغا كۆرسىتىلىدىغان ئالاھىدە ئەھمىيەتلىك ئايدۇر.

2996/1768 ـ وللستة قَالَتْ: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَصُومُ حَتَّى نَقُولَ: لا يُفْطِرُ، وَيُفْطِرُ حَتَّى نَقُولَ لا يَصُومُ، وَمَا رأينه اسْتَكْمَلَ صِيَامَ شَهْرٍ قَطُّ إِلاَّ شهر رَمَضَانَ وَمَا رَأَيْتُهُ فِي شَهْرٍ أَكْثَرَ مِنْهُ صِيَامًا فِي شَعْبَانَ* وفي روايةٍ: بعد شعبان كَانَ يَصُومُ شَعْبَانَ كُلَّهُ كَانَ يَصُومُ شَعْبَانَ إِلاَّ قَلِيلاً* البخاري (1969)، مسلم (1156)

2996/1768 ـ مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتاتتى. ھەتتا بىز: ئەمدى ھېچ توختىماي روزا تۇتىدىغان ئوخشايدۇ دەپ كېتەتتۇق. بەزىدە خېلى ئۇزۇنغىچە روزا تۇتمايتتى. ئۇنداق چاغلاردا بىز: ئەمدى ھېچ روزا تۇتمايدىغان ئوخشايدۇ دەپ قالاتتۇق. مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ رامىزان ئېيىدىن باشقا ئايدا تولۇق روزا تۇتقىنىنى ۋە ھېچبىر ئايدا شەئبان ئېيىدىكىدەك كۆپ (نەپلە) روزا تۇتقىنىنى كۆرمىدىم. يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شەئبان ئېيىنىڭ ھەممە كۈنى دېگۈدەك روزا تۇتاتتى. پەقەت بەزى كۈنلىرىلا تۇتمايتتى، دېيىلگەن. (مۇسلىم: 1156)

2998/1769 ـ وفي أحرى: كَانَ أَحَبَّ الشُّهُورِ إِلَى رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَنْ

يَصُومَهُ شَعْبَانُ ثُمَّ يَصِلُهُ بِرَمَضَانَ* أبو داود (2431)، النسائي 199/4

2998/1769 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەيس ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم نەپلە روزا تۇتۇش ئۈچۈن شەئبان ئېيىنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى ۋە شەئبان ئېيىدا تۇتقان روزىسىنى رامىزان ئېيىغا ئۇلايتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2431)

3001/1770 ـ أُسَامَةُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قُلْتُ: يَا رَسُولَ اللَّهِ، لَمْ أَرَكَ تَصُومُ من شَهْر مِنَ الشُّهُورِ مَا تَصُومُ مِنْ شَعْبَانَ؟ قَالَ: ((ذَاكَ شَهْرٌ يَغْفُلُ النَّاسُ عَنْهُ بَيْنَ رَجَبٍ وَرَمَضَانَ، وَهُوَ شَهْرٌ تُرْفَعُ فِيهِ الأَعْمَالُ إِلَى رَبِّ الْعَالَمِينَ؛ فَأُحِبُّ أَنْ يُرْفَعَ عَمَلِي وَأَنَا صَائِمٌ))* للنسائي

3001/1770 ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى اللەنىڭ رەسۇلى ! ھېچبىر ئايدا شەئبان ئېيىدىكىدەك روزا تۇتقىنىڭىنى كۆرمىدىم، دېسەم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ ئاي رەجەپ ئېيى بىلەن رامىزان ئېيىنىڭ ئارىلىقىدىكى بىر ئاي بولۇپ، كىشىلەر ئۇ ئايدىن غاپىل قالىدۇ. ئۇنىڭدا ئەمەللەر ئالەملەرنىڭ رەببىگە كۆتۈرۈلىدۇ. مەن ئەمەللىرىمنىڭ روزا تۇتقان ھالىتىمدە كۆتۈرۈلۈشىنى ياخشى كۆرىمەن، دېدى. (نەسائى: 2357)

**4ـ ھارام قىلىنغان روزا**

ئىسلام شەرىئىتى تۆۋەندىكى كۈنلەردە روزا تۇتۇشنى ھارام (يەنى مەنئى) قىلغان:

1)روزا ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنى روزا تۇتۇش ھارامدۇر. چۈنكى بۇ كۈن رامىزاننىڭ شاراپىتى بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ مۇسۇلمانلارغا بايرام قىلىپ بەلگىلەپ بەرگەن كۈنىدۇر. بۇ كۈندە ئاللاھ تائالانىڭ بەلگىلەپ بەرگەن زىياپىتىنى قوبۇل قىلىپ، كەڭتاشا يەپ، ئىچىپ ۋە كۆڭۈل ئېچىپ ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر ئادا قىلىش لازىم. بۇ كۈندە روزا تۇتقان ئادەم گۇناھكار بولىدۇ.

2) قۇربان ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنىدىن 4ـ كۈنگىچىلىك بولغان ھېيت كۈنلىرىدە روزا تۇتۇش ھارامدۇر. پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى روزا ۋە قۇربان ھېيتلىرىدا روزا تۇتۇشنىڭ جائىز ئەمەسلىكىدە ئىتتىپاقتۇر

**5 ـ مەكرۇھ بولىدىغان روزا**

1) ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ، ئاشۇرا كۈنىنى يالغۇز تۇتۇشى مەكرۇھتۇر. سۈننەت ئۇنىڭ ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى ھەدىسى يوقىرىدا ئۆتتى.

2) نەپلى ئۈچۈن روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ جۈمە كۈنىنىلا ئايرىپ بۇ كۈندە روزا تۇتۇشى مەكرۇھتۇر. جۈمە كۈنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھەپتىلىك بايرام كۈنى. ئىسلام دىنى يالغۇز بۇ كۈندىلا نەپلى روزا تۇتۇشنى مەنئى قىلغان. سۈننەت شۇكى، جۈمە كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشى ئۇنىڭ ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىرەر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشى لازىم.

3) شەنبە كۈنىنى ئايرىپ روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر.

3029/1793 ـ عَبْدُ اللَّهِ بْنُ بُسْرٍ السلمي – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –، عَنْ أُخْتِهِ الصماء رفعته: ((لا تَصُومُوا يَوْمَ السَّبْتِ، إِلاَّ فِيمَا افْتَرَضَ اللَّهُ عَلَيْكُمْ، فَإِنْ لَمْ يَجِدْ أَحَدُكُمْ إِلاَّ لِحَاءَ عِنَبَةٍ، أَوْ عُودَ

شَجَرَةٍ فَلْيَمْضُغْهُ))* أبو داود (2421)، الترمذي (744) ابن ماجة (1726)

3029/1793 - ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەمشىرىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەنبە كۈنلىرى الله پەرز قىلغان روزىدىن باشقا، نەپلە روزا تۇتماڭلار. ئەگەر بىرەرسىڭلار يېگۈدەك بىر نەرسە تاپالمىسا، ئۈزۈمنىڭ پوستى ياكى دەرەخنىڭ نوتىسىنى بولسىمۇ چاينىۋەتسۇن (تىرمىزى: 744)

شەنبە كۈنلۈكتە روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، شەنبە كۈنلۈكى يەھۇدىيلارنىڭ بايرام كۈنىدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلار بايرام قىلغان كۈنلەردە بايرام قىلىشى، ئۇلار ئۇلۇغلىغان كۈنلەرنى ئۇلۇغلىشى توغرا ئەمەس. بەلكى بىز ئۇلارغا ھېچبىر ئىشتا ئوخشىماسلىقىمىز بۇيرۇلغان. ئاشۇرا كۈنىدە بىر كۈن روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشىنىڭ ھېكمىتىمۇ بۇ سەۋەبتىن ئىدى.

4) شەك كۈنىدە روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن مەنئى قىلغان. شەك كۈنى- كىشىلەر ئۇنى شەبان ئېيىنىڭ ئاخىرقى كۈنىمۇ ياكى رامىزاننىڭ بىرىنچى كۈنىمۇ دەپ شەك قىلىپ قالىدىغان كۈن بولۇپ، بۇ كۈندە روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشى كىشىلەرنىڭ رامىزان روزىسىنىڭ سانىنى ئۇزارتىۋالماسلىقى ئۈچۈن ئىدى. ئەگەر دىنىمىز بۇنداق ھوشيارلىق بىلەن ئىش كۆرمىگەن بولسا ئىدى، كىشىلەر شەك كۈنىنى رامىزانغا قوشۇپ، روزىنىڭ سانىنى 30 كۈندىن ئاشۇرۇۋالغان بولار ئىدى. چۈنكى بۇرۇنقى ساماۋىي دىنلارمۇ شۇ سەۋەبتىن ئۆز ئەسلىنى يوقاتقان. بىز ئاي كۆرسەك روزا تۇتۇشقا، ئەگەر ئاي كۆرمىسەك روزا تۇتماسلىققا بۇيرۇلدۇق.

3021/1786 - مَالِكُ: سمعت أَهْلَ الْعِلْمِ يَنْهَوْنَ عن صوم الْيَوْم الَّذِي يُشَك فِيهِ أنه مِنْ شَعْبَانَ أو من رمضان إِذَا نَوَى بِهِ الفرض، وَيَرَوْنَ عَلَى مَنْ صَامَهُ عَلَى غَيْرِ رُؤْيَةٍ، ثُمَّ جَاءَ الثَّبْتُ أَنَّهُ رَمَضَانُ الْقَضَاءَ، وَلا يَرَوْنَ فِي صِيَامِهِ تَطَوُّعًا بَأْسًا* مالك 255/1

3021/1786 - مالىك مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىلىم ئەھلىنىڭ شەئبان ياكى رامىزان ئېيىدىن قايسىسىغا تەۋە ئىكەنلىكى ئېنىق بولمىغان شەك كۈنىدە رامىزاننىڭ روزىسىغا نىيەت قىلىپ روزا تۇتۇشتىن چەكلىگەنلىكىنى ۋە ئۇلارنىڭ: "كىمكى رامىزان ئېيىنى كۆرمەي تۇرۇپ روزا تۇتسا، ئاندىن شۇ كۈننىڭ رامىزان ئىكەنلىكى ئېنىقلانسا، ئۇ، شۇ كۈننىڭ قازاسىنى قىلىدۇ، تۇتقان روزىسى نەپلە روزىغا ھېساب بولىدۇ " دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

5) ئىپتارسىز ئۇلاپ روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر. ئەگەر بۇ ئىش روزا تۇتقۇچىنىڭ تەن ساقلىقىغا زىيان يەتكۈزسە ھارامدۇر. ئۇلاپ روزا تۇتۇش - روزا تۇتۇپ ئىپتار بولغاندىمۇ - ئېغىز ئاچماستىن ياكى سوھۇرلۇق يېمەستىن ئەتىسى ئاخشامغىچە روزىسىنى داۋام قىلدۇرۇش دېمەكتۇر. بۇنداق قىلىش تەن ساقلىقىغا زىيانلىق بولۇشتىن ئاۋۋال دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسىگە خىلاپتۇر. چۈنكى ئىسلام دىنى ئاسانلىقنى تەرغىپ قىلىدۇ. ئۆزىنى بىھۇدە قىيىنغانلىق ئىبادەتكە ياتمايدۇ. بەلكى ئىبادەت دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە رىئايە قىلىش بىلەن قىلىنىدۇ. پەيغەمبەرلەر ئۇلاپ روزا تۇتاتتى. چۈنكى ئۇلار تاقەت قىلالايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزى ئۇلاپ روزا تۇتقان ۋاقىتلىرىدا ساھابىلارنىڭ بۇنداق قىلىشىنى مەنئى قىلاتتى.

2915/1722 ـ ابْنُ أَبِي لَيْلَى عن صْحَابِي: أَنَّ النبيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نَهَى عَنِ الْحِجَامَةِ وَالْمُوَاصَلَةِ، إِبْقَاءً عَلَى أَصْحَابِهِ، فَقِيلَ لَهُ: يَا رَسُولَ اللَّهِ إِنَّكَ تُوَاصِلُ، فَقَالَ: ((إِنِّي أُوَاصِلُ إِلَى ﴿السَّحَرِ﴾ وَرَبِّي يُطْعِمُنِي وَيَسْقِينِي))* أبو داود (2374)

2915/1722 ـ ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلەردىن بىرى ماڭا ھەدىس سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىگە كۆيۈنۈپ (روزىدار تۇرۇپ) قان ئالدۇرۇشتىن، روزىنى (ئىپتار قىلماستىن) ئۇلاپ تۇتۇشتىن توستى. لېكىن بۇ ئىككى ئىشنى ھارام قىلمىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! سەن سوھۇر ۋاقتىغىچە (ئىپتار قىلماستىن) ئۇلاپ تۇتىدىكەنسەنغۇ؟! دېيىلگەندى: مەن سوھۇر ۋاقتىغا قەدەر ئۇلاپ تۇتىمەن، چۈنكى رەببىم مېنى ئوزۇقلاندۇرىدۇ ۋە ئۇسسۇزلىقىمنى قاندۇرىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2374)

2965/1752 ـ ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نَهَى عَنِ الْوِصَالِ، قَالُوا: إِنَّكَ تُوَاصِلُ. قَالَ: ((إِنِّي لَسْتُ كَهَيْئَتِكُمْ إِنِّي أُطْعَمُ وَأُسْقَى))* البخاري (1922)، مسلم (1102)

2965/1752 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم روزىنى (ئىپتار قىلماستىن) ئۇلاپ تۇتۇشتىن توستى. ساھابىلەر: سەن شۇنداق قىلىدىكەنسەنغۇ؟ دەپ سورىغانىدى: شۈبھىسىزكى، مەن سىلەرگە ئوخشىمايمەن. چۈنكى مەن رىزىقلاندۇرۇلۇپ ۋە سۇغۇرۇلۇپ تۇرىمەن (يەنى رەببىم مېنى ئوزۇقلاندۇرىدۇ ۋە ئۇسسۇزلۇقۇمنى قاندۇرىدۇ)، دېدى. (مۇسلىم: 1102)

### 6ـ نەپلىي روزىلار

نەپلىي(ئىختىيارىي) روزىلارنى تۇتۇشنىڭ بەلگىلىك ۋاقىتلىرى يوقتۇر. روزا تۇتۇش ھارام ۋە مەكرۇھ بولغان كۈنلەرنىڭ سىرتىدا، يىلنىڭ قايسى بىر كۈنلىرىدە نەپلى روزىسىنى تۇتۇش جائىزدۇر. نەپلى ئىبادەتلەر ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش ۋە بۇ ئارقىلىق ئۇنىڭ رەھمىتىدىن بەھرىمەن بولۇش مەقسىتىدە قىلىنىدىغان ئىختىيارىي ئىبادەتتۇر. نەپلى ئىبادەتلەرنىڭ ساۋابى كۆپتۇر.

## بەشىنچى باپ. رامىزاندىكى پەزىلەتلىك ۋاقىتلار ھەم ئەمەللەر

### رامىزان ئېيى ئىبادەت ۋە قۇرئان تىلاۋەت قىلىش ئېيىدۇر

مۇسۇلمان كىشى رامىزان ئېيىنى قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئىبادەتلەرنى ئەڭ ياخشى شەكىلدە ئورۇنلاش ۋە دىنى بىلىملەرنى كۆپلەپ ئۆگىنىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىگە بىر دىنى مەدرىسە ھېسابلىشى لازىم. چۈنكى رامىزان ئېيى قۇرئان كەرىم نازىل بولۇشقا باشلىغان ۋە مىڭ ئايدىن ياخشى بولغان قەدىر كېچىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئاي بولغانلىقتىن، بۇ ئاي ئىبادەتكە بېرىلىش، قۇرئان كەرىم تىلاۋەت قىلىش ۋە ھەرتۈرلۈك دىنى بىلىملەرنى تەھسىل قىلىش ئېيىدۇر. بۇ ئايدا قىلغان ياخشىلىقلارغا نەچچە ھەسسە ئارتۇق ساۋاب بېرىلىدۇ. چۈنكى

رامىزان ئېيى ئىچىدىكى قەدىر كېچىسى ساۋابتا ۋە پەزىلەتتە مىڭ ئايدىن ياخشى بولغان ئىكەن، بۇ ئايدا قىلىنغان بىر ياخشىلىقنىڭ مىڭ ھەسسە بولۇپ يېزىلىشى تەبىئىيدۇر.

6708/4032 – ابن مسعود – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((من قرأ حرفًا من كتاب الله فله به حسنةٌ والحسنة بعشر أمثالها، لا أقول الم حرف، ولكن ألفٌ حرف، ولامٌ حرفٌ، وميمٌ حرف))* الترمذي (2910).

6708/4032 - مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەنىڭ كىتابىدىن بىر ھەرپ ئوقۇيدىكەن، ئۇنىڭغا بىر ياخشىلىق يېزىلىدۇ، بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىلىدۇ. مەن "ئەلىف لام مىم" نى بىر ھەرپ دېمەيمەن. بەلكى، ئەلىف بىر ھەرپ، لام بىر ھەرپ، مىم بىر ھەرپتۇر. (تىرمىزى: 2910)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىگە ئاساسەن، قۇرئان كەرىمدىن بىر ھەرپ ئوقۇغان كىشىگە ئون ساۋاب يېزىلىدۇ. ئادەتتىكى كۈنلەردە قۇرئان كەرىمدىن بىر ھەرپ ئوقۇغانغا ئون ساۋاب يېزىلسا، رامىزان ئېيىدا ئوقۇلغان قۇرئان كەرىمنىڭ ھەر بىر ھەرپىگە ئون مىڭ ھەسسە ساۋاب يېزىلىشى ئېنىقتۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئايدا پۈتۈن ياخشىلىقلارغا ئالدىرايتتى ۋە كۆپ قىلاتتى.

7380/4438 - ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: كان النبي أجود الناس، وكان أجود ما يكون في رمضان حين يلقاه جبريل، وكان جبريل يلقاه في كل ليلة من رمضان، فيدارسه القرآن، فلرسول الله حين يلقاه جبريل أجود بالخير من الريح المرسلة* البخاري (6)، النسائي 125/4.

7380/4438 - ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىنسانلارنىڭ ئەڭ سېخىسى ئىدى. بولۇپمۇ، رامىزاندا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشكەندە، تېخىمۇ سېخى بولۇپ كېتەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزان ئېيىنىڭ ھەر كېچىسىدە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈپ، ئۆز ئارا قۇرئان ئوقۇشاتتى. شۇنىسى جەزمەنكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ياخشىلىق قىلىشتا سالقىن شامالدىنمۇ سېخى ئىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: چۈنكى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام رامىزان ئېيىنىڭ ھەر كېچىسى كېلەتتى ۋە پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە قۇرئان ئوقۇتۇپ تىڭشايتتى. (بۇخارى: 6)

قۇرئان كەرىم ئوقۇش، ئىبادەتلەرنى ۋاقتىدا ئورۇنلاش ۋە دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىنىش ھەممە ۋاقىتتا تەلەب قىلىنىدىغان مۇھىم ئەمەللەردۇر. ئەمما رامىزان ئېيىدا بۇ ئەمەللەرنى تېخىمۇ كۆپ، تېخىمۇ تولۇق ئورۇنلاش ئالاھىدە جىددىي تەلەب قىلىنىدۇ. چۈنكى رامىزان ئېيى ئاخىرەتلىك ئۈچۈن مول ھوسۇلنىڭ پەيتىدۇر. خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەپسۇسلىنىش بىلەن ئېيتقاندەك، مۇشۇنداق بىر ئۇلۇغ ئاينى غەنىمەت بىلىپ، ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىنى ئىزدىمىگەن، نەتىجىدە ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالغان كىشىدىنمۇ بەختسىزرەك بىرسى يوقتۇر!

6705/4029 – أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((ما اجتمع قومٌ في بيتٍ من بيوت الله يتلون كتاب الله ويتدارسونه بينهم، إلا نزلت عليهم السكينةُ وغشيتهم الرحمةُ، وحفتهم الملائكة، وذكرهم الله فيمن عنده))* أبو داود (1455)، مسلم (2699).

**6705/4029 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە يىغىلىپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)**

6712 /4033 – عقبة بن عامر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((الجاهر بالقرآن كالجاهر بالصدقةِ، والمسرُّ بالقرآن كالمسرِّ بالصدقة)). لأصحاب السنن قال الترمذي معناه: ((إنَّ الذي يسرُّ بقراءة القرآنِ، أفضلُ من الذي يجهرُ، لأنَّ الصدقة السرَّ أفضلُ عند أهل العلم للأمن من العجب))* أبو داود (1453)

**6712 /4033 ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: قۇرئاننى ئۈنلۈك ئوقۇغان كىشى سەدىقىنى ئاشكارا بەرگەن كىشىگە، قۇرئاننى ئىچىدە ئوقۇغان كىشى بولسا، سەدىقىنى مەخپىي بەرگەن كىشىگە ئوخشايدۇ. (تىرمىزى: 2919)**

6715/4034 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((يجيءُ القرآن يوم القيامة فيقولُ: يا ربِّ حَلِّه فيلبس تاج الكرامةِ، ثم يقول: يا ربِّ زده، فيلبسه حلة الكرامة، ثم يقولُ: يا ربِّ ارض عنه فيرضى عنه، فيقال: اقرأ وارق ويزداد بكل آيةٍ حسنةً))* الترمذي (2915)، الدارمي (3311)

**6715/4034 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، قۇرئان كېلىپ: ئى رەببىم ! ئۇنى (قۇرئان ئوقۇغۇچىنى) زىننەتلىگىن! دەيدۇ. ئۇنىڭغا كارامەت تاجى كىيدۈرۈلىدۇ. ئاندىن ئى رەببىم! ئۇنىڭغا تېخىمۇ زىيادە ئىلتىپات قىلغىن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭغا كارامەت تونى كىيدۈرۈلىدۇ، ئاندىن ئى رەببىم! ئۇنىڭدىن رازى بولغىن! دەيدۇ. الله ئۇنىڭدىن رازى بولۇپ كېتىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا: ئوقۇپ ئۆرلەۋەرگىن! دېيىلىپ، ھەر بىر ئايەتكە بىر دەرىجە قوشۇپ بېرىلىدۇ. (تىرمىزى: 2915)**

6717/4035 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: رفعته: ((الماهرُ بالقرآنِ مع السفرةِ الكرام البررةِ، والذي يقرأُ القرآن، ويتتعتعُ فيه وهو عليه شاقٌ له أجران))* البخاري (4937)، مسلم (798).

**6717/4035 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇشتا ماھىر (يەنى يادقا ۋە مۇكەممەل**

ئوقۇيالايدىغان) كىشى ھۆرمەتلىك، ياخشى پۈتۈكچى پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. قۇرئاننى دۇدۇقلاپ قىينىلىپ ئوقۇيدىغان كىشىگە بولسا، قوش ئەجىر بېرىلىدۇ. (مۇسلىم: 798)

ئادەتتىكى ئايلاردا قۇرئان تىلاۋەت قىلغان كىشىگە يۇقىرىقىدەك ساۋاب ھەم ئەجىر بېرىلگەن يەردە، رامىزان ئېيىدا قىلىنغان قۇرئان تىلاۋىتىگە نەچچە يۈز ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىلىشىدە شەك شۈبھە يوقتۇر.

## رامىزان ئېيىدا جىبرىيىل ئەلەيھسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامغا تەلىم بېرىشى

ھەر رامىزان ئېيىدا جىبرىيىل ئەلەيھسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامغا تەلىم بېرەتتى ۋە قۇرئان كەرىمنى ئۇنىڭغا ئوقۇتۇپ باشتىن ئاخىر بىر قېتىم تىڭشايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن ئالدىنقى رامىزاندا جىبرىيىل ئەلەيھسسالام ئۇنىڭغا قۇرئان كەرىمنى ئىككى قېتىم ئوقۇتۇپ تىڭشىغان.

8972/5487 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – : كن أزواج النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عنده لم يغادر منهن واحدة فأقبلت فاطمة تمشي ما تخطئ مشيتها من مشية النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ شيئًا، فلما رآها رّحَّب بها وقال: «مرحبًا بابنتي». ثم أجلسها عن يمينه أو عن شماله، ثم سار فبكت بكاءً شديدًا، فلما رأى جزعها، سارّها الثانية فضحكت، فقلت لها: خصك رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ من بين نسائه بالسرار، ثم أنت تبكين فلما قام سألتها ما قال لك ؟ قالت: ما كنت لأفشي على رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ سرّه، فلما توفي قلت: عزمت عليك بما لي عليك من الحق لما حدثتني بما قال لك صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قالت: أما الآن فنعم، أما حين سارني في المرة الأولى، فأخبرني أن جبريل كان يعارض بالقرآن في كل سنة مرة، وعارضه الآن مرتين «وإني لا أرى الأجل إلا قد اقترب فاتقي الله واصبري فإنه نعم السلف أنا لك»، قالت: فبكيت بكائي الذي رأيت فلما رأى جزعي سارَّني الثانية فقال: «يا فاطمة أما ترضين أن تكوني سيدة المؤمنين أو سيدة نساء هذه الأمة ؟» فضحكت ضحكي الذي رأيت* البخاري (3623 ، 3624) مسلم (2450 / 98)، الترمذي (3872)

8972/5487 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاياللىرى بىلەن ئولتۇراتتى، ھېچبىرى ئۇنىڭ يېنىدىن تېخى ئايرىلمىغانىدى. دەل شۇ چاغدا، يېنىمىزغا فاتىمە كىرىپ كەلدى، ئۇنىڭ مېڭىشى پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭكىگە بەكمۇ ئوخشايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام ئۇنى كۆرۈپ بەكمۇ سۆيۈندى ۋە: خۇش كەلدىڭ، قىزىم، دەپ قىزغىن كۈتۈۋالدى. ئاندىن ئۇنى ئوڭ ياكى سول تەرىپىدە ئولتۇرغۇزۇپ، قۇلىقىغا بىر نەرسىلەرنى پىچىرلىغانىدى، فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ھۆڭرەپ يىغلاپ كەتتى. قىزىنىڭ يىغلىغىنىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام يەنە بىر نەرسىلەرنى پىچىرلىغانىدى، بۇ قېتىم كۈلۈشكە باشلىدى. بۇنىڭدىن ئەجەبلىنىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام ساڭا نېمە دېدى؟ دەپ سورىدىم. ئۇ ئورنىدىن تۇردى، مەن يەنە بىر قېتىم

سورىغانىدىم، ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيىتىنى ئاشكارىلىمايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، فاتىمەگە: ئۈستۈڭدىكى ھەق ھۆرمىتىم بىلەن سورايمەنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ۋاقىتتا ساڭا نېمە دېگەنىدى؟ دېدىم. فاتىمە: ساڭا ئەمدى ئېيتىپ بېرەي. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرىنچى قېتىم پىچىرلىغاندا: جىبرىيىل ئەلەيھىسسالام قۇرئاننى ھەر يىلى بىر قېتىم ئوقۇتاتتى، ئەمما بۇ يىل ئىككى قېتىم ئوقۇتتى. بۇنىڭدىن ئەجىلىمنىڭ يېقىنلىشىپ قالغانلىقىنى بىلدىم. ئى فاتىمە! اللەتىن قورق ۋە سەۋرچان بول. مەن سەندىن بۇرۇن كېتىدىغان ئەڭ سالىھ كىشىمەن دېدى. مەن قاتتىق قايغۇرغانلىقىمدىن يىغلاپ كەتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ يىغلىغىنىمنى كۆرۈپ: ئى فاتىمە ! سەن مۇئمىن ئاياللارنىڭ ياكى مۇشۇ ئۈممەت ئاياللىرىنىڭ سەردارى بولۇشقا رازى ئەمەسمۇ؟ دېگەنىدى، سېنىڭ كۆرگىنىڭدەك كۈلۈپ كەتتىم، دېدى. (مۇسلىم: 2450)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن 6 ئايدىن كېيىن ھەزرىتى فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ۋاپات بولغان. بۇ ھەدىستىن رامىزاندا قۇرئان كەرىمنى خەتمە قىلىشنىڭ ۋە ئۇنى ئۆگىنىشنىڭ نەقەدەر ئەۋزەل ئىكەنلىكى ئىپادىلىنىدۇ.

## رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئىبادەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا كۈنلەرگە نىسبەتەن، رامىزان ئايلىرىدا ئىبادەتكە قاتتىق بېرىلەتتى ۋە باشقىلارنىمۇ شۇنداق قىلىشقا تەشەببۇس قىلاتتى. خۇسۇسەن رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئىبادەتكە قاتتىق بېرىلىشكە ۋە قەدىر كېچىسىنى تېپىشقا بۇيرۇيتتى. ئۆزىمۇ بۇ كۈنلەردە ئىبادەت ئۈچۈن ئۆزىنى ئۇنۇتاتتى.

2275/1327 - عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: كانَ رسُول الله يجتهد في رمضان ما لا يجتهد في غيره، وفي العشر الآخر منه ما لا يجتهدُ في غيره* مسلم (1175)، الترمذي (796)

2275/1327 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا (ئىبادەت قىلىشقا) ناھايىتى بەك غەيرەت كۆرسەتەتتى. ئەمما باشقا ۋاقىتلاردا (رامىزان ئېيىنىڭ ئاخىرقى ئونىدىكىدەك) ئانچە بەك كۈچەپ كەتمەيتتى. (مۇسلىم: 1175)

2276/1328 – وفي رواية: إذا دخل العشرُ الأخر أحيا الليل، وأيقظ أهلهُ، وجدَّ، وشدَّ المئزرَ* البخاري (2024)، مسلم (1174)

2276/1328 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونى كىرسە، كېچىچە ئىبادەت قىلاتتى، ئائىلىسىنى (تەھەججۇد ئۈچۈن) ئويغىتاتتى ۋە ناھايىتى جىددى قارايتتى ھەم ئىشتان بېغىنى چىڭ باغلايتتى (يەنى ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلمايتتى). (مۇسلىم: 1174)

3069/1826 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: أَنَّ رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كانَ يَعْتَكِفُ الْعَشْرَ الأَوَاخِرَ مِنْ رَمَضَانَ حَتَّى تَوَفَّاهُ اللَّهُ، ثُمَّ اعْتَكَفَ أَزْوَاجُهُ مِنْ بَعْدِهِ* البخاري (2026)، مسلم (1172)

3069/1826 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات تاپقانغا قەدەر رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى، ئۇ ۋاپات تاپقاندىن كېيىن ئاياللىرىمۇ ئېتىكاپتا ئولتۇرىدىغان بولدى. (بۇخارى: 2026)

3075/1830 ـ أَنَسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أن رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كان يَعْتَكِفُ فِي الْعَشْرِ الأَوَاخِرِ مِنْ رَمَضَانَ، فَلَمْ يَعْتَكِفْ عَامًا، فَلَمَّا كَانَ من الْعَامِ الْمُقْبِلِ اعْتَكَفَ عِشْرِينَ* الترمذي (803)

3075/1830 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپ قىلاتتى، ئارىدىن بىر يىلى ئېتىكاپ قىلمىدى، كېيىنكى يىلى يىگىرمە كۈن ئېتىكاپ قىلدى. (تىرمىزى: 803)

## قەدىر كېچىسىنىڭ پەزىلەتلىرى

ئاللاھ تائالا قەدىر كېچىسىنى ئۇلۇغ قىلىپ، ئۇنى رامىزاننىڭ باشقا كېچىلىرىدىن ئالاھىدە شەرەپلىك ۋە خەيرلىك قىلىپ بەلگىلىدى. چۈنكى بۇ كېچە قۇرئان كەرىمنىڭ نۇرى تۇنجى قېتىم يەرشارىدا پارلاشقا باشلىغان بىر كېچە ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ كېچىنىڭ رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدىكى تاق كېچىلەرنىڭ بىرىدە بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن ۋە بۇ كېچىنى تېپىش ئۈچۈن رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئۇخلىماي ئىبادەت قىلىشقا تەشەببۇس قىلغان ھەم ئۆزىمۇ شۇنداق قىلغان. چۈنكى بۇ كېچىدە قىلىنغان ئەمەل، ئىبادەتلەر پەزىلەتتە ۋە ساۋابتا، مىڭ ئايلىق ئەمەل، ئىبادەتتىن ئارتۇقتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « قەدىر كېچىسى (پەزىلەت ۋە ساۋابتا) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر » دەيدۇ (قەدىر سۈرىسى 3ـ ئايەت). دېمەك، قەدىر كېچىسى مىڭ ئايغا تەڭ بولغان ئىكەن، ئۇ بىر ئىنساننىڭ ئۆمرىدىن 83 يىلغا تەڭ بولغان بولىدۇ. ئەگەر بىر ئىنسان 83 يىل ھەممىشە ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولغان تەقدىردىمۇ، بىرىمىزنىڭ قەدىر كېچىسىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگىنىمىزنىڭ ساۋابى، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا 83 يىللىق ئىبادەتتىن ئەۋزەلدۇر، ئەلۋەتتە.

شۈبھىسىزكى، قۇرئان كەرىمنىڭ پارلاق نۇرى ئىنسانىيەتنىڭ قەلبلىرىگە نۇر چېچىشقا باشلىغان بۇ كېچە، باشقا ھەرقانداق كېچىلەردىن ئۇلۇغ ۋە شەرەپلىكتۇر. ھېچقانداق كېچە ئۇنىڭغا تەڭ بولالمايدۇ. لېكىن شۇنى ياخشى بىلىش كېرەككى، ھەرقانداق ئۇلۇغ ئاينىڭ، ھەرقانداق ئۇلۇغ كۈن ياكى كېچىنىڭ ۋە ھەرقانداق ئۇلۇغ سائەتنىڭ ئۇلۇغلىقى ۋە ياخشىلىقلىرى، پەقەت ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنى بىلىپ، ئۇنى قەدىرلەپ، ئۇنىڭدىن پايدىلىنالىغان كىشىلەر ئۈچۈندۇر. ئەمما بۇ كېچىنى قەدىرلىمەي، ئۆزىنىڭ غەپلەت ئۇيقۇسىدا جىمىقىپ قالغان كىشىلەر ئۈچۈن بۇ كېچىنىڭ باشقا كېچىلەردىن ھېچبىر پەرقى يوقتۇر.

## قەدىر كېچىسى، ئىسلام مىللىتىگە بېرىلگەن ئىمتىيازدۇر

ئىمام خەتتابىي قەدىر كېچىسىنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئىسلام مىللىتىگە مەخسۇس ئاتا قىلىنغان بىر كاتتا ئىمتىياز ئىكەنلىكىگە، پۈتۈن ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بولغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا بۇ كېچىنى قۇرئان كەرىم بىلەن شەرەپلەندۈردى. قۇرئان كەرىم بولسا، ئىسلام مىللىتىنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر دەستۇرىدۇر.

3084/1836 ـ مَالِكٌ: أَنَّهُ سَمِعَ مَنْ يَثِقُ بِهِ مِنْ أَهْلِ الْعِلْمِ: أنَّ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أُرِيَ أَعْمَارَ النَّاسِ قَبْلَهُ، – أَوْ مَا شَاءَ اللَّهُ مِنْ ذَلِكَ – فَكَأَنَّهُ تَقَاصَرَ أَعْمَارَ أُمَّتِهِ أَنْ لا يَبْلُغُوا مِنَ الْعَمَلِ مِثْلَ الَّذِي بَلَغَ غَيْرُهُمْ فِي طُولِ الْعمر، فَأَعْطَاهُ اللَّهُ لَيْلَةَ الْقَدْرِ خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ شَهْرٍ* مالك 263/1

3084/1836 ـ ئىمام مالىكنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇ ئىلىم ئەھلىدىن ئۆزى ئىشىنىدىغان بىر كىشىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىكەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىشىلەرنىڭ (دۇنيادا ياشىغان) ئۆمۈرلىرى كۆرستىلدى (ياكى الله خالىغانلىرى كۆرستىلدى). شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆز ئۇممىتىنىڭ ئۆمرىنى قىسقا كۆردى ۋە: بۇرۇنقىلارنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولغاچقا، ئۇلار (كۆپ ئەمەل قىلىپ) ئېرىشكەن ئەجىرگە مېنىڭ ئۇممىتىم ئېرىشەلمىگۈدەك دەپ قالدى. كۆپ ئۆتمەي، الله تائالا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مىڭ ئايدىنمۇ ئەۋزەل بولغان قەدىر كېچىسىنى بەردى. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

ئاللاھ تائالا بۇ كېچىنىڭ قايسى كېچىدە ئىكەنلىكىنى بىزگە مەلۇم قىلمىغان. بۇ، كىشىلەر شۇ كېچىنى تېپىش مەقسىتى بىلەن رامىزان كېچىلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئىبادەتكە بېرىلسۇن ئۈچۈن ئىدى. شۇنىڭدەك ئاللاھ تائالا جۈمە كۈنىدىكى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەتنى ۋە قۇرئان كەرىمدىكى ئۇنى ئوقۇپ نېمە تىلىسە بېرىلىدىغان ئىسمۇلئەزەمنى بىزگە بىلدۈرمىگەن. بۇمۇ كىشىلەرنىڭ دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەتنى ۋە ئىسمۇلئەزەمنى تېپىش ئۈچۈن ھەرۋاقىت دۇئا قىلسۇن ۋە قۇرئان كەرىم ئوقۇسۇن ئۈچۈن ئىدى. ئەگەر قەدىر كېچىسىنىڭ ۋاقتى، دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەت ۋە ئىسمۇلئەزەم ئېنىق بىلدۈرۈلگەن بولسا ئىدى، كىشىلەر قەدىر كېچىسىدىلا ئىبادەت قىلىشقا، شۇ سائەتتىلا دۇئا قىلىشقا، ئىسمۇلئەزەمنىلا ئوقۇشقا ئۆگىنىۋېلىپ، باشقىلىرىغا ئەھمىيەت بەرمىگەن بولاتتى.

3085/1837 ـ أَنَسٌ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: دَخَلَ رَمَضَانُ، فَقَالَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((إِنَّ هَذَا الشَّهْرَ قَدْ حَضَرَكُمْ وَفِيهِ لَيْلَةٌ خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ شَهْرٍ، مَنْ حُرِمَهَا فَقَدْ حُرِمَ الْخَيْرَ كُلَّهُ، وَلا يُحْرَمُ خَيْرَهَا إِلاَّ مَحْرُومٌ))* ابن ماجة (1644)

3085/1837 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: رامىزان ئېيى كىرگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سىلەرگە يېتىپ كەلگەن مۇشۇ ئايدا ھەقىقەتەن بىر كېچە بار بولۇپ، ئۇ كېچە مىڭ ئايدىنمۇ ياخشىدۇر. كىمكى شۇ كېچىدىن مەھرۇم قالسا، پۈتۈن ياخشىلىقتىن مەھرۇم قالغان بولىدۇ. ياخشىلىقتىن نېسىۋىسى يوق كىشىلا ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالىدۇ، دېدى. (ئىبنى ماجە: 1644)

3087/1838 ـ ابْنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أَنَّ رِجَالاً مِنْ أَصْحَابِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أُرُوا لَيْلَةَ الْقَدْرِ فِي الْمَنَامِ فِي السَّبْعِ الأَوَاخِرِ، وقَالَ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: ((أَرَى رُؤْيَاكُمْ تَوَاطَأَتْ فِي السَّبْعِ الأَوَاخِرِ، فَمَنْ كَانَ مُتَحَرِّيهَا فَلْيَتَحَرَّهَا فِي السَّبْعِ الأَوَاخِرِ)) البخاري (2015)، مسلم (1165) 205

تەرەپكە ، يۈزىنى قەبرىنىڭ تىمى تەرەپكە قىلىپ قەبرىدىن تۆت گەز يىراقلىقتا تۇرۇپ كۆزىنى يۇمغان ھالەتتە ، دىلىنى دۇنيانىڭ بارلىق ئىشلىرىدىن ئۈزگەن ھالەتتە ، ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك كاتتا زاتنىڭ يىنىدا تۇرغانلىقىنى ئىسگە ئالغان ھالدا تۇرۇپ ئاۋاز چىقارماستىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام بىرىدۇ ۋە سالاملىرىنى يوللاپ دۇئا قىلىدۇ. دۇئانىڭ مەزمۇنى مۇنداق بولىدۇ:

« ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئى ئاللاھنىڭ مەخلۇقلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى! ئى ئاللاھنىڭ سۆيۈملۈك ئادىمى! ئى رەھمەت پەيغەمبىرى! ئى ئۇممەتلەرگە شاپائەت قىلغۇچى! ئى پەيغەمبەرلەرنىڭ كاتتىسى! ئى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى!ئى قارا قاشقىلىق بەندىلەرنىڭ يول باشلىغۇچىسى! ئى مۇھەممەد ئىسىملىك پەيغەمبەر! ئى ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر! ئى پەيغەمبەر! ساڭا ئاللاھ تائالانىڭ سالامى، رەھمەتى ۋە بەرىكەتى بولسۇن. ساڭا ۋە ئاللاھ تائالا كەمچىلىكلىرىنى يوقۇتۇپ پاك پاكىز قىلغان پاكىز ئائىلىدىكىلىرىڭگە سالام بولسۇن. ئاللاھ تائالا ساڭا بىزدىن، بىر پەيغەمبەرگە ئۈنىڭ قەۋمىدىن ۋە ئۇممىتىدىن كۆرسەتكەن مۇكاپاتتىنمۇ كاتتا مۇكاپات كۆرسەتسۇن. مەن سىنىڭ ھەقىقەتەن ئىسلام دىنىنى يەتكۈزگەنلىكىڭگە، ئۇستۇڭدىكى ئامانەتنى ئادا قىلغانلىقىڭغا، ئۇممىتىڭگە نەسىھەت قىلغانلىقىڭغا ۋە تاكى سەن ۋاپات بولغانغا قەدەر ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ھەقىقىي جىھاد قىلغانلىقىڭغا گۇۋاھلىق بىرىمەن. ئاللاھ ساڭا، ئائىلىدىكىلىرىڭگە، ئاياللىرىڭغا ۋە ساھابىلىرىڭگە، زىكىر قىلىدىغانلار ھەر قېتىم زىكىر قىلغاندا ، غاپىللار ھەر قېتىم غاپىل بولغاندا قىيامەت كۈنىگە قەدەر داۋام قىلىدىغان ئەڭ مۇكەممەل ۋە ياخشى رەھمەت يوللىسۇن. ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! بىز سىنىڭ قېشىڭغا كەلگەن ئەلچىلەر ۋە قەبرەڭنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەن كىشىلەردۇرمىز. بىز سىنىڭ ھەققىڭنى ئادا قىلىش، سىنى زىيارەت قىلىش بىلەن بەرىكەت تەلەپ قىلىپ ۋە سىنىڭ بىزگە پەرۋەردىگارىمىز ئالدىدا شاپائەتچى بولۇشىڭنى تەلەپ قىلىپ يىراق يەرلەردىن كەلدۇق. چۈنكى گۇناھلار بەللىرىمىزنى سۇندۇرۇۋەتتى. سەن بولساڭ شاپائەت قىلغۇچى، قىلغان شاپائەتى قوبۇل قىلىنىدىغان، قىيامەت كۈنىدىكى ئەڭ ئالىي ئورۇننىڭ ۋە ھەممە ئادەم كىلىدىغان ھەۋزى كەۋسەر كۆلىنىڭ ئىگىسى بولىدىغان زاتتۇرسەن. ئاللاھ تائالامۇنداق دىيدى «ئۇلار يەنى مۇناپىقلار سىنىڭ ھۆكمىڭنى قوبۇل قىلماي ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغاندا، ساڭا كىلىپ ئاللاھدىن مەغپىرەت تىلىسە، پەيغەمبەرمۇ ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىسە ئىدى، ئەلۋەتتە، ئۇلار ئاللاھنى كەچۈرۈم قىلغۇچى، ناھايىتى مىھرىبان تاپاتتى» بىز سىنىڭ قېشىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ ۋە تەۋبە قىلىپ كەلدۇق. شۇنىڭ ئۈچۈن پەرۋەردىگارىمىز ئالدىدا بىزگە شاپائەتچى بولساڭ، ئۇنىڭدىن بىزنىڭ جېنىمىزنى بىز سىنىڭ ھەق يولىڭنىڭ ئۈستىدە مىڭىۋاتقان ۋاقتىمىزدا ئېلىشىنى، بىزنى دىنىمىزدە مۇستەھكەم قىلىشىنى، بىزنى قىيامەت كۈنى توپلىنىدىغان مەيدانغا سىنىڭ بايرىقىڭ ئاستىدا توپلىشىنى، بىزگە سىنىڭ ھەۋزە كەۋسەر كۆلىڭگە كىلىشنى نېسىپ قىلىشىنى ۋە بىزنى سىنىڭ مۇبارەك قولۇڭ بىلەن كېيىن مەڭگۈلۈك ئۇسسۇمايدىغان دەرىجىدە سۇغۇرشىنى تىلىسەڭ. ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! مەن شاپائەت تەلەپ قىلىمەن، ساڭا شاپائەت سورايمەن ۋە سىنى ئاللاھ تائالاغا ۋاستە قىلىپ تۇرۇپ مىنىڭ، سىنىڭ دىنىڭ ۋە ھەق يولۇڭ ئۇستىدە مۇسۇلمان ھالەتتە ئۆلۈشۈمنى تىلەيمەن.» ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالىمىنى يەتكۈزۈپ قويۇشنى

تەۋسيە قىلىنغان ئادەملەرنىڭ سالىمىنى يەتكۈزىدۇ.

ئاندىن بىر گەز ئوڭ تەرەپكە سۈرۈلۈپ ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئودۇلىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا سالام بېرىدۇ. ئاندىن بىر گەز ئوڭ تەرەپكە سۈرۈلۈپ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئودۇلىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا سالام بېرىدۇ. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى ئالدىدا بۇرۇن تۇرغان يەرگە كېلىپ تۇرۇپ ئۆزىگە، ئۇستازلىرىغا، ئاتا ئانىسىغا، ئۇستىدە ھەققى بار ئادەمگە، دۇئا قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان ئادەملەرگە ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارغا ئاتاپ دۇئا قىلىدۇ. كېيىن مۇنبەرنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭ قېشىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ. رەۋدەتۇششەرىپنىڭ يېنىدا تۇرۇپمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كۆپ دۇرۇت ئېيتىدۇ ۋە دۇئانى كۆپ قىلىدۇ.

8. قەبرىنى زىيارەت قىلغاندا بەزى نادان كىشىلەر قىلىدىغان بىدئەت ئىشلاردىن يىراق بولۇش لازىم. مەسىلەن: قەبرىنى زىيارەت قىلىش جەريانىدا قەبرى بار ئۆينىڭ تاملىرىنى سىلىمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش بۇ يەرنىڭ ئەدەپ ئەخلاقىغا ۋە قائىدە يوسۇنىغا زىت بىر ئىشتۇر. شۇنىڭدەك ئۇ تامنى سۆيمەيدۇ ۋە سىلىمايدۇ. چۈنكى سىيلاش ۋە سىيلىنىش پەقەت كەبىدىكى قاراتاشقا ۋە ئۇنىڭ يەمەن تەرىپىدىكى قىرغىقىغا خاس بىر ئىشتۇر. يەنى قاراتاش سۆيۈلىدۇ ۋە سىلىنىدۇ. ئۇ ئۆينىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىشقا بولمايدۇ. ئۆينىڭ ئالدىدا تۇرۇپ رۇكۇ قىلغانغا ئوخشاش ئېگىلىشكە بولمايدۇ. ئۆيگە ئارقىسىنى قىلىپمۇ تۇرمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش ئەدەپسىزلىك قىلغان ھېسابلىنىدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسگە قاراپ نامازمۇ ئوقۇمايدۇ.

9. ئۇھۇد ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان ساھابىلەرنىڭ قەبرىلىرىنى بولۇپمۇ شېھىتلەرنىڭ كاتتىسى بولغان ھەمزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش مۇستەھەپتۇر.

3809/2285 ـ أَنَسٍ رفعه: ((أُحُدٌ جَبَلٌ يُحِبُّنَا وَنُحِبُّهُ))* البخاري (2889) مسلم (1393).

3809/2285 ـ ئەنەس ئىبنى مالىكتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇھۇد شۇنداق بىر تاغكى، ئۇ بىزنى ياخشى كۆرىدۇ، بىزمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىمىز. (مۇسلىم: 1393)

ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىنى پەيشەنبە كۈنلىكتە زىيارەت قىلىش ياخشىدۇر. بەقىئدە ياتقان ساھابىلەرنىڭ قەبرىلىرىنىمۇ زىيارەت قىلىش مۇستەھەپتۇر.

10. شەنبە كۈنلۈكتە قۇبا مەسجىدىگە زىيارەتكە بېرىپ ئۇ مەسجىدتە ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇش ۋە دۇئا قىلىش مۇستەھەپتۇر.

3805/2283 ـ (وفي رواية): كل سبت، أو يأتي قباء كل سبت رَاكِبًا وَمَاشِيًا، فيصلي فيه ركعتين* البخاري (1191)، مسلم (1399).

3805/2283 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما يەنە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇبا مەسجىدىگە ئۇلاغلىق ياكى پىيادە كېلەتتى ۋە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. (مۇسلىم: 1399)

3806/2284 ـ أُسَيْدُ بْنُ ظُهَيْرٍ رفعه: ((الصَّلاةُ فِي مَسْجِدِ قُبَاءٍ كَعمرةٍ))* الترمذي

(324)، النسائي 37/2، ابن ماجة (1411)

3806/2284 ـ ساھابىلەردىن ئۇسەيد ئىبنى زۇھەير ئەنسارى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇبا مەسجىدىدە ئوقۇلغان نامازغا ئۆمرە قىلغانىنىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ. (تىرمىزى324)

11. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن بارغان ئادەم بەش ۋاخ نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدە جامائەت بىلەن ئوقۇشقا تىرىشىشى لازىم.

ئاللاھ تائالا يول باشچىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئائىلىسىگە، ساھابىلىرىگە ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىش بىلەن قىيامەت كۈنىگە قەدەر ئۇلارغا ئەگەشكۈچىلەرگە رەھمەت قىلسۇن!

## سەككىزىنچى باپ. قۇربانلىققا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

### قۇربانلىقنىڭ تۈرلىرى

دىنىمىزدا ئالتە تۈرلۈك قۇربانلىق بار، ئۇلار مۇنۇلار :

1) ھاجىلارنىڭ ھەج پائالىيتى ئىچىدە قىلىدىغان قۇربانلىقى بولۇپ، « ئۇدھىيە »دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىل قۇربانلىق ھاجىلاردىن ھەج تەمەتتۇ ياكى ھەج قىران قىلغانلارغا ۋاجىب بولىدۇ. ئەمما ھەج ئىفراد قىلغۇچىلارغا قۇربانلىق قىلىش ۋاجىب ئەمەس.

2) ھەج ياكى ئۆمرە قىلغانلارنىڭ ئىھرام ئىچىدە ئۆتكۈزگەن خاتالىقلىرى، سەۋەبلىك بەلگىلىنىدىغان قۇربانلىق بولۇپ « دەم » دەپ ئاتىلىدۇ.

3) قۇربان ھېيت كۈنلىرىدە قولىدا بار كىشىلەر قىلىدىغان قۇربانلىق.

4) ئاللاھ يولىدا ئاتىۋەتكەن قۇربانلىق بولۇپ ئۇنى ئورۇنلاش ۋاجىبتۇر.

5) يېڭى تۇغۇلغان بالا ئۈچۈن كېسىلىدىغان قۇربانلىق بولۇپ ، « ئەقىقە » دەپ ئاتىلىدۇ.

6) ساۋاب تېپىش نىيىتى بىلەن كېسىلىدىغان نەپلە ئىختىيارىي قۇربانلىق.

### قۇربانلىق قىلىنىدىغان ماللار ۋە ئۇلارنىڭ سۈپىتى

قۇربانلىق قىلىدىغان ماللار : قوي، ئۆچكە، كالا ۋە تۆگە قاتارلىقلار بولۇپ قۇربانلىق ماللارنىڭ ياش ۋە سۈپەت ئۆلچىمى تۆۋەندىكىچە :

1) قويدىن ئالتە ئايلىقتىن چوڭ بولغىنى.

2) ئۆچكىدىن بىر ياشتىن چوڭ بولغىنى.

3) كالىدىن ئىككى ياشتىن ئاشقىنى.

4) تۆگىدىن بەش ياشتىن ئاشقىنى.

بىر قوي ياكى بىر ئۆچكە بىر ئادەم ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ. بىر كالا ياكى بىر تۆگە 7 ئادەم ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ.

3542/2116 ـ جَابِرٌ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: كُنَّا نَتَمَتَّعُ مَعَ رَسُولِ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ

وَسَلَّمَ بِالْعمرةِ فَنَذْبَحُ الْبَقَرَةَ عَنْ سَبْعَةٍ نَشْتَرِكُ فِيهَا* مسلم (1318)

3542/2116 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە ھەج تەمەتتۇ قىلغانىدۇق، يەتتە ئادەم بىرلىشىپ بىر كالا بوغۇزلىدۇق. (مۇسلىم: 1318)

3543/2117 ـ وفي رواية: نَحَرْنَا مَعَ النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَامَ الْحُدَيْبِيَةِ الْبَدَنَةَ عَنْ سَبْعَةٍ وَالْبَقَرَةَ عَنْ سَبْعَةٍ* مسلم (1318)

3543/2117 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ھۇدەيبىيە يىلى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە بىر تۆگىنى يەتتە ئادەمنىڭ نامىدا، بىر كالىنىمۇ يەتتە ئادەمنىڭ نامىدا قۇربانلىق قىلغانىدۇق. (مۇسلىم: 1318)

## قۇربانلىققا يارىمايدىغان ۋە يارايدىغان ئۆزۈرلۈكماللار

ئۆزىدىكى ئەيىب ـ نوقسانلار سەۋەبلىك قۇربانلىق قىلىشقا يارىمايدىغان ماللار تۆۋەندىكىلەر:

1) ئىنسان ساقلىقىغا زىيان يەتكۈزىدىغان كېسەللىكى بولغان ھايۋان.

2) بىر ياكى ئىككىلى كۆزى كور بولغان ھايۋان.

3) قولاق ياكى قۇيرۇقىنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكى كېسىۋېتىلگەن ھايۋان.

4) ئۆرە تۇرالمايدىغان ھالەتتىكى توكۇر ھايۋان.

5) قولاقسىز ياكى قۇيرۇقسىز تۇغۇلغان ھايۋان.

6) چىشلىرىنىڭ كۆپرەكى چۈشۈپ كەتكەن ھايۋان.

7) قاتتىق ئورۇق ھايۋان.

8) مۈڭگۈزلىرىدىن بىرى ياكى ئىككىلىسى تۈۋىدىن كېسىلگەن ھايۋان.

**ھايۋانلارنىڭ قۇربانلىققا كېسىلىشى ئۈچۈن توسقۇن بولالمايدىغان ئەيىبلەر**

1) ئاقساپ ماڭسىمۇ ئۆزى ساق بولغان ھايۋان.

2) تۇغۇلۇشتىن مۈڭگۈزسىز بولغان ياكى مۈڭگۈزىنىڭ ئازراق قىسمى سۇنغان ھايۋان.

3) قولاقلىرى تېشىلگەن ھايۋان.

4) چىشلىرىنىڭ يېرىمىدىن كۆپ قىسمى ساق بولغان ھايۋان.

5) پىچىۋېتىلگەن ھايۋان.

## قۇربانلىقنىڭ گۆشىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

1) ھەج ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشىنىڭ ئېھرامدا ئۆتكۈزگەن خاتالىقى سەۋەبلىك ئۇنىڭغا يۈكلەنگەن قۇربانلىقنىڭ گۆشىدىن ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەر يېمەستىن، ھەممىسىنى مەككىنىڭ پېقىرلىرىغا تارقىتىپ بېرىش.

2) ئاللاھ يولىدا قۇربانلىق قىلىشنى ئاتىۋەتكەنلىك سەۋەبىدىن قىلىنغان قۇربانلىقنىڭ گۆشىنى قۇربانلىق قىلغۇچىنىڭ ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ يېيىش مەسىلىسىدە ئىسلام ئۆلىمالىرى ئىختىلاپلاشقان بولۇپ، بەزىسى يېيىشكە بولىدۇ دېسە، بەزىسى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ

پېقىرلارنىڭلا ھەققى دېگەن. يېيىشنى توسقۇچىلارنىڭ رەيى پېقىرلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق ۋە ئېھتىياتلىق ھۆكۈم. ئەمما يېسە بولىدۇ، دېگۈچىلەرنىڭ رەيىدە كەڭچىلىك كۆزدە تۇتۇلغان. شۇڭا قۇربانلىق قىلغۇچى ئەگەر پېقىر بولسا قۇربانلىقنىڭ گۆشىدىن يېسە بولىدۇ.

3) قۇربان ھېيتتىكى قۇربانلىق، ھاجىلارنىڭ ھەج پائالىيىتى جەريانىدا قىلىدىغان قۇربانلىقى ئۈدھىيە ، ئەقىقە ۋە ئىختىيارى قۇربانلىقلارنىڭ گۆشىنى 3 كە بۆلۈپ، بىر بۆلۈكىنى پېقىرلارغا سەدىقە ئورنىدا تارقىتىپ بېرىش، يەنە بىر بۆلۈكىنى توغقانلار، خوشنىلار ۋە دوستلارغا ــگەرچە ئۇلار باي بولسىمۇ ھەدىيە قىلىش، ئۈچىنچى بۆلۈكىنى ئائىلىسىدە يېيىش تەۋسىيە قىلىنىدۇ. ئەگەر قۇربانلىق قىلغان ئادەم كەمبەغەل بولۇپ، ئەتراپىدىكىلەرنىڭ ھەممىسى باي بولسا، قۇربانلىق قىلغان مېلىنىڭ گۆشىنىڭ ھەممىسنى ئۆز ئائىلىسىدە يېسىمۇ بولىدۇ.

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# سەككىزىنچى بۆلۈم. دۇئا ۋە دۇرۇد

## بىرىنچى باپ. دۇئا

### دۇئانىڭ تونۇشتۇرۇلىشى

ئەرەب تىلىدىكى « دۇئا » سۆزى لۇغەت ئېتىبارى بىلەن چاقىرىش دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. ئەمما دۇئا سۆزىنىڭ شەرئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى ـ ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇپ، ئۇنىڭدىن ھاجەتلىرىنى سوراش دېمەكتۇر. ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدىكى:

[وَقَالَ رَبُّكُمُ ادْعُونِي أَسْتَجِبْ لَكُمْ إِنَّ الَّذِينَ يَسْتَكْبِرُونَ عَنْ عِبَادَتِي سَيَدْخُلُونَ جَهَنَّمَ دَاخِرِينَ (**60**)]

« پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن (دۇئايىڭلارنى) قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ» [غافىر سۈرىسى 60ـ ئايەت] دېگەن سۆزى بۇ مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. قۇرئان كەرىمدىمۇ دۇئا سۆزى مۇشۇ مەنىدە بىر قانچە ئايەتلەردە تەكرارلانغان:

[وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُم بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ وَلَا تَعْدُ عَيْنَاكَ عَنْهُمْ تُرِيدُ زِينَةَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَلَا تُطِعْ مَنْ أَغْفَلْنَا قَلْبَهُ عَن ذِكْرِنَا وَاتَّبَعَ هَوَاهُ وَكَانَ أَمْرُهُ فُرُطًا (**28**)]

« سەن پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار)بىلەن سەۋرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن، ھاياتىي دۇنيانىڭ زىبۇ زىننىتىنى(يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ، ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن، بىز دىلىنى زىكرىمىزدىن غەپلەتتە قالدۇرغان، نەپسى خاھىشىغا ئەگەشكەن، ئىشى ھەددىدىن ئاشقان ئادەمنىڭ(سۆزى)گە ئەگەشمىگىن.» [كەھف سۈرىسى 28ـئايەت]

[تَتَجَافَىٰ جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ خَوْفًا وَطَمَعًا وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنفِقُونَ (**16**)]

«ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ.» [سەجدە سۈرىسى 16ـئايەت]

### دۇئانىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

دۇئا خالىس ئىبادەتتۇر.

9218/5635 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ليس شيء أكرم على الله من

الدعاء»* الترمذي (3370)، ابن ماجه(3829)

9218/5635 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالانىڭ نەزىرىدە دۇئادىنمۇ ئۇلۇغراق ئىبادەت يوق. (تىرمىزى: 3370)

ئىبادەتلەر، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش ۋە ئۇنىڭغا بولغان ھاجەتمەنلىكىنى ئىزھار قىلىش ئۈچۈن بۇيرۇلغان بولۇپ، بۇ مەقسەت دۇئادا ئەڭ ئوبرازلىق ھالدا ئىپادىسىنى تاپىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالاغا قول كۆتۈرۈپ دۇئا قىلغان ئادەم ئۇنىڭ ياردىمىگە بولغان زور ئېھتىياجىنى ھېس قىلغان ھالدا، تولۇق ئىخلاسى بىلەن ئۇنىڭغا يالۋۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن ھاجەتلىرىنى سورايدۇ ۋە ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى، ئاللاھ تائالاغا ھەمىشە مۇھتاج ئىكەنلىكىنى تولۇقى بىلەن ئىپادىلەيدۇ. مانابۇ، ئەڭ كۆرۈنەرلىك خالىس ئىبادەت. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە دۇئانىڭ ئىبادەت ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ۋە بەندىلىرىنى ئۇنىڭغا دۇئا قىلىشقا بۇيرىغان ھالدا: « ماڭا دۇئا قىلىڭلار، دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلىمەن. مېنىڭ ئىبادىتىمدىن باش تارتقۇچىلار خورلانغان ھالدا دۇزاخقا كىرىدۇ. » دەپ كۆرسەتكەن [غافىر سۈرىسى 60- ئايەت].

ئاللاھ تائائالا بۇ ئايەتتە بەندىلىرىنى ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ ھاجەتلىرىنى سوراشقا بۇيرۇش بىلەن بىرگە ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىپ ئۆزلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى سوراش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھ تائالاغا مۇھتاج ئىكەنلىكىنى ئىزھار قىلمايدىغانلارنىڭ ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشتىن باش تارتقۇچى گۇناھكارلاردىن سانىلىپ دۇزاخقا لايىق بولىدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

5661/ 9256 - أبو هريرة - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ -: من لم يسأل الله يغضب عليه* الترمذي ( 3373)، ابن ماجه (3827).

5661/ 9256 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەتىن بىر نەرسە سورىمىسا، اللە ئۇنىڭغا غەزەب قىلىدۇ. (تىرمىزى: 3373)

9217/5634 - النعمان بن بشير - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ - رفعه: « الدعاء هو العبادة، ثم قرأ {وَقَالَ رَبُّكُمُ ادْعُونِي أَسْتَجِبْ لَكُمْ إِنَّ الَّذِينَ يَسْتَكْبِرُونَ عَنْ عِبَادَتِي سَيَدْخُلُونَ جَهَنَّمَ دَاخِرِينَ}﴿ غافر: 60﴾* الترمذي (3372)، ابن ماجه(3828)

9217/5634 - نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دۇئا ئىبادەتتۇر دېگەندىن كېيىن: {پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن دۇئايىڭلارنى قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ} (سۈرە غافىر، 60 - ئايەت)دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان. (تىرمىزى: 3372)

يۇقارىقى ئايەت بىلەن ھەدىس شەرىفتىن مەلۇم بولىدىكى، دۇئانى خالىساق قىلىپ، خالىساق ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولىدىغان نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ ئاللاھ تائالا بۇيرىغان ئىبادەتتۇر. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئېدى، يوقىرىقى ئايەت بىلەن ھەدىستە، دۇئانى تەرك ئەتكۈچىلەر ئاللاھ تائالانىڭ ئىبادىتىدىن باش تارتقۇچىلار ۋە ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىگە

ئۇچرايدىغانلار دەپ سۈپەتلەنمىگەن بولاتتى.

**دۇئانىڭ پەزىلىتى**

دۇئا شۇنداق پەزىلەتلىك ۋە پايدىلىق بىر ئىبادەتكى، مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ تائالادىن ھاجەتلىرىنى سوراش يۈزىسىدىن ئۇنىڭغا دۇئا قىلغىنىدا ئىككى تەرەپتىن پايدىغا ئېرىشىدۇ: بىرىنچىدىن، ئىبادەتنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىدۇ، ئىككىنچىدىن، سورىغان ھاجەتلىرى راۋا بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ ۋەدىسى ھەقتۇر، ئۇ دۇئا قىلغۇچىنى قۇرۇق قايتۇرمايدۇ.

9244/5652 ـ سلمان – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « إن ربكم حيي كريم يستحيي من عبده إذا رفع إليه يديه أن يردهما صفرًا خائبتين»* أبو داود (1488)، الترمذي (3556)، ابن ماجه (3865)

9244/5652 ـ سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شۈبھىسىزكى، الله بەكمۇ ھايا قىلغۇچىدۇر، بەكمۇ سېخىيدۇر، كىشى ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تىلەپ دۇئاغا قول كۆتۈرسە، الله ئۇنى قۇرۇق قايتۇرۇشتىن ھايا قىلىدۇ. (تىرمىزى: 3556)

9221/5636 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « ما من عبد يدعو بدعاء إلا أتاه الله ما سأل، أو كف عنه من السوء مثله ما لم يدع بإثم أو قطيعة رحم»* الترمذي (3381)

9221/5636 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھەرقانداق بىر ئىنسان ھاجىتىنى تىلەپ دۇئا قىلغاندا، گۇناھ بولىدىغان ياكى ئۇرۇغ تۇغقانلىرىدىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشكە ئېلىپ بارىدىغان ئىشنى تىلىمىگەنلا بولسا، الله تائالا ئۇنىڭ تىلىگەن نەرسىسىنى بېرىدۇ. (تىرمىزى: 3381)

ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلغان ئادەم ئىبادەتنىڭ ساۋابىنى تاپقانىنىڭ سىرتىدا، مۇرادىغا ئېرىشىدۇ. كېچىكىپ بولسىمۇ دۇئاسىنىڭ پايدىسىنى چوقۇم كۆرىدۇ.

ئادەتتە، دىنىي ئالىملار ئاللاھ تائالانىڭ مەۋجۇدلىقىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر قاتارىدا، دۇئالارنىڭ ئىجابەت بولىۋاتقانلىقىنى مىسال قىلىپ كۆرسىتىدۇ. چۈنكى دۇئالارنىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقى ۋە بولىۋاتقانلىقى كۈندىلىك تۇرمۇشتا رېئاللىققا ئايلانغان بىرھەقىقەتتۇر. بەزىلەر دېيىشى مۇمكىن، بىز دۇئا قىلىۋاتىمىز، ئۇنىڭ ئىجابەت بولغىنىنى كۆرمەيۋاتىمىز. ئۇلارغا جاۋاب بېرىپ دەيمىزكى، بىرىنچىدىن، دۇئالارنىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈن بەزى شەرتلىرىمۇ بار. دۇئالار شۇ شەرتلەر تولۇق بولغاندىلا ئىجابەت بولىدۇ. ئىككىنچىدىن، ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە خۇددى ئانىدىنمۇ بەك شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر. گاھىدا كىشىنىڭ ئاللاھ تائالادىن سورىغان نەرسىسى شۇ كىشىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن زىيانلىق بولۇپ چىقىدۇ. ئىنسانلار ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىنى ۋە ئۆزلىرىنىڭ پايدا ـ زىيىنىنى بىلمىگەن بىلەن ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ئەزەلىي ۋە چەكسىز ئىلمى بىلەن ئۇلارنى ئوبدان بىلىدۇ. شۇڭا بەزى دۇئالار دەرھال ئىجابەت بولسا، بەزىلىرى كېچىكىپ ئىجابەت بولىدۇ. بەزىلىرى بولسا ئىجابەت بولماستىن، ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كىشىنىڭ سورىغىنىدىن ياخشىراقى بېرىلىدۇ. ھەتتا بەزى دۇئالار شەرتلىرى

تولۇق بولغان بولسىمۇ ۋاقتىدا ئىجابەت بولماي، سورىغۇچىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئەڭ ياخشى، مۇناسىپ بىر ۋاقىتتا ئىجابەت بولىدۇ. ھەر ھالدا ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىپ كۆتۈرۈلگەن قوللار قۇرۇق قايتۇرۇلمايدۇ.

پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغان كۈنىدىن بېرى ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇپ، ئۆزىنىڭ ئانا يۇرتى مەككىنىڭ فەتھى بولۇشىنى سورىغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ دۇئاسى دەرھال ئىجابەت بولماستىن، ئىسلام دىنى كۈچەيگەن ۋە مۇسۇلمانلار قۇدرەت تاپقان مۇناسىپ بىر ۋاقىتتا يەنى مەدىنىگە ھىجرەت قىلغىنىدىن 8 يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئىجابەت بولۇپ مەككە فەتھى بولغان.

ئىجابەت قىلىنمايدىغان دۇئالارمۇ بار: بەزى دۇئالار ئىجابەت قىلىنسا، دۇنيا قانۇنىيىتى ئىگىز پەس بولۇپ كېتىدۇ مەسىلەن: ھەممە كىشى مېنى ساغلام قىل، باي قىل، پادىشاھ قىل، ئالىم قىل، دەپ دۇئا قىلسا، بۇلارنى ئىجابەت قىلسا، دۇنيا قالايمىقانلىشىپ كېتىدۇ، دۇنيانى يارىتىشتىكى ھېكمەت بۇزۇلىدۇ. بۇنداق دۇئالارغا ئىجابەت قىلىنمىغان تەقدىردىمۇ شۇنىڭ ئورنىغا ئاللاھ تائالا ساۋاب ۋە ياكى باشقا بىر نېمەت ئاتا قىلىدۇ، ياكى ئاخىرەتتە ئايرىم مۇكاپات ساقلاپ قويىدۇ.

9262/5664 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « إن الله ليرفع للرجل درجة فيقول: أنى لي هذه ؟ فيقول: بدعاء ولدك لك» *

9262/5664 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بىر كىشىنىڭ دەرىجىسىنى شۇنداق كۆتۈرىدۇكى، (ئاخىرى) ئۇ كىشى: "بۇلار ماڭا نەدىن كەلدى؟ " دەپ سورايدۇ. الله: "بالاڭنىڭ سەن ئۈچۈن قىلغان دۇئاسىدىن (كەلدى) " دەيدۇ. (بەززار: 3141)

**دۇئا ئىجابەت بولۇشنىڭ شەرتلىرى**

ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ھەرقانداق بىر ئىبادەتنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن مەخسۇس شەرتلىرى بولغىنىدەك، دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈنمۇ مەخسۇس شەرتلەر باردۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1ـ دۇئا قىلغۇچىنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكى ۋە كىيىم ـ كېچىكى ھالالدىن بولۇشى.

4534/2728 ـ وعنه رفعه: ((أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّ اللهَ طَيِّبٌ لا يَقْبَلُ إِلاَّ طَيِّبًا وَإِنَّ اللهَ أَمَرَ الْمُؤْمِنِينَ بِمَا أَمَرَ بِهِ الْمُرْسَلِينَ فَقَالَ: ﴿يَا أَيُّهَا الرُّسُلُ كُلُوا مِنَ الطَّيِّبَاتِ وَاعْمَلُوا صَالِحًا إِنِّي بِمَا تَعْمَلُونَ عَلِيمٌ﴾ وَقَالَ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا كُلُوا مِنْ طَيِّبَاتِ مَا رَزَقْنَاكُمْ﴾ ثُمَّ ذَكَرَ الرَّجُلَ يُطِيلُ السَّفَرَ أَشْعَثَ أَغْبَرَ يَمُدُّ يَدَيْهِ إِلَى السَّمَاءِ يَا رَبِّ يَا رَبِّ وَمَطْعَمُهُ حَرَامٌ وَمَشْرَبُهُ حَرَامٌ وَمَلْبَسُهُ حَرَامٌ وَغُذِّيَ بِالْحَرَامِ أَنَّى يُسْتَجَابُ لِذَلِكَ))* مسلم (1015).

4534/2728 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئى خالايىق! الله پاكتۇر، پاك نەرسىنىلا (ھالالنى) قوبۇل قىلىدۇ. الله مۇئمىنلەرنى پەيغەمبەرلەرنى بۇيرىغان ئىشقا بۇيرىدى. الله تائالا پەيغەمبەرلەرگە: {ئى ئەلچىلەر! ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار، ياخشى ئەمەلنى قىلىڭلار. مەن

ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى ئوبدان بىلىمەن} (سۈرە مۇئمىنۇن، 51 ـ ئايەت) دېسە، مۇئمىنلەرگە: {ئى مۇئمىنلەر! بىز سىلەرنى رىزىقلاندۇرغان هالال نەرسىلەردىن يەڭلار، ئەگەر اللەقىلا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار، اللەقا (يەنى اللەنىڭ ھەددى ھېسابسىز نېئمەتلىرىگە) شۈكرى قىلىڭلار} (سۈرە بەقەر، 172 ـ ئايەت) دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىنى تىلغا ئېلىپ: ئۇ ئادەم (ھەج ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر ئىبادەتنى ئادا قىلىش ئۈچۈن) ئۇزۇن سەپەرگە چىقىدۇ ۋە چاچلىرى چۇۋۇق، يۈز كۆزىنى توپا چاڭ باسقان ھالەتتە ئىككى قولىنى ئاسمانغا كۆتۈرۈپ: "ئى رەببىم! ئى رەببىم!" دەيدۇ. ۋەھالەنكى، ئۇ ئادەمنىڭ يېمەك ئىچمىكى، كىيىم كېچەكى هارامدىن بولغان ۋە (ۋۇجۇدى) هارام (تائام) بىلەن غىزالانغان تۇرسا، ئۇنىڭ دۇئاسى قانداقمۇ ئىجابەت قىلىنسۇن؟! دېدى. (مۇسلىم: 12015)

بۇ ھەدىسنىڭ مەنىسى شۇكى، بىراۋ ئەڭ بېچارە قىياپەتتە ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلغان ۋە ئۇ شۇ هالىتى بىلەن دۇئاسى ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ تېگىشلىك بولغان تۇرسىمۇ، ئۇ هارامدىن ئوزۇقلانغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولمايدۇ. ساھابىلار يېمەك-ئىچمەكلىرىنىڭ هالال بولىشىغا بەكمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى. دېمەك، هالال يېيىش ئىبادەت ۋە دۇئالارنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن شەرتتۇر.

2ـ دۇئانى ئاللاھتىن ئۈمىتۋارلىق بىلەن قىلىش.

دعوت ربي فلم يستجب لي»* البخاري (6340)، مسلم (2735)، أبو داود (1484)، الترمذي (3387)، ابن ماجه(3853).

9253/5659 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: "دۇئا قىلدىم، ئەمما دۇئايىم ئىجابەت بولمىدى " دەپ ئالدىراپ كەتمىگەنلىرىڭلارنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ. (بۇخارى: 6340)

ئاللاھ تائالانىڭ دۇئالارنى ئىجابەت قىلىدىغانلىقى رىئاللىقتا ئايلانغان بىر ھەقىقەت بولغىنىدەك، ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىگە بولغان چەكسىز مېھىر ـ شەپقىتى يۈزىسىدىن كىشىلەرنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشتا ئۇلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتىدىغانلىقى، بۇ سەۋەبتىن بەزىلەرنىڭ دۇئاسىنى تېز، بەزىلەرنىڭكىنى ئۇلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن مۇناسىپ بىر ۋاقىتتا ئىجابەت قىلىدىغانلىقىمۇ بىر ھەقىقەتتۇر. تەجرىبىلەرمۇ بۇ ھەقىقەتنى ئىسپاتلىماقتا.

3ـ دۇئانى يۈرەكتىن قىلىش يەنى تىل دۇئا بىلەن دىل باشقا نەرسىلەر بىلەن مەشغۇل بولماستىن، تىلنى دىلدىكىنىڭ تەرجىمانى قىلىپ تۇرۇپ پۈتۈن ۋۇجۇدىنى ۋە كامالىي ئىخلاسىنى ئاللاھقا بېغىشلىغان ھالدا ئۇنىڭغا يالۋۇرۇش لازىم. شۇنداق قىلغان دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر.

4ـ دۇئانى ئۇنىڭ ئىجابەت بولۇشىغا چىن ئىشەنچ بىلەن قىلىش.

9245/5653 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه :« ادعو الله وأنتم موقنون بالإجابة، واعلموا أن الله لا يستجيب دعاء من قلب غافل لاهٍ»* الترمذي (3479)

9245/5653 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇئا قىلغاندا، ئىجابەت بولىدىغانلىقىغا قەتئىي ئىشەنچ قىلغان ھالدا دۇئا قىلىڭلار! شۇنى بىلىپ قويۇڭلاركى، الله تائالا قولى دۇئادا، ئەمما قەلبى باشقا يەردە كىشىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلمايدۇ. (تىرمىزى: 3479)

9249/5656 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « إذا دعا أحدكم فلا يقل: اللهم اغفر لي إن شئت، اللهم ارحمني إن شئت، ولكن ليعزم المسألة، فإن الله لا مكره له»* البخاري (6339)، مسلم (2679)، أبو داود (1483)، الترمذي (3497)

9249/5656 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇئا قىلغاندا ھېچكىم: ”ئى رەببىم! خالىساڭ، مېنى ئەپۇ قىلغىن. ئى رەببىم! خالىساڭ، ماڭا رەھىم قىلغىن! “ دېمىسۇن، چۈنكى ھېچكىم اللەنى زورلىيالمايدۇ، بەلكى اللەقا يېلىنىپ دۇئا قىلسۇن. (بۇخارى: 6339)

5ـ ئۇرۇق- تۇغقانلىق رىشتىسىنى ئۈزۈش ياكى گۇناھ ـ مەسىيەت ئىشلەش ئۈچۈن دۇئا قىلماسلىق.

9221/5636 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « ما من عبد يدعو بدعاء إلا أتاه الله ما سأل، أو كف عنه من السوء مثله ما لم يدع بإثم أو قطيعة رحم»* الترمذي (3381)

9221/5636 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھەرقانداق بىر ئىنسان ھاجىتىنى تىلەپ دۇئا قىلغاندا، گۇناھ بولىدىغان ياكى ئۇرۇغ تۇغقانلىرىدىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشكە ئېلىپ بارىدىغان ئىشنى تىلىمىگەنلا بولسا، الله تائالا ئۇنىڭ تىلىگەن نەرسىسىنى بېرىدۇ. (تىرمىزى: 3381)

## دۇئانى تەرك ئېتىشنىڭ گۇناھى

ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ھەرقانداق بىر ئىبادەتنى تەرك قىلىش گۇناھ بولغىنىدەك، دۇئانى تەرك ئېتىشمۇ گۇناھتۇر. چۈنكى دۇئا- ئىبادەتتۇر. مۇپەسسىرلەر ئاللاھ تائالانىڭ «ماڭا دۇئا قىلىڭلار، دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلىمەن. مېنىڭ ئىبادىتىمدىن باش تارتقۇچىلار خورلانغان ھالدا دوزاخقا كىرىدۇ. » [غافىر سۈرىسى 60- ئايەت] دېگەن سۆزىنى، ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن ئۆزلىرىنى بىھاجەت سانىغانلار بولۇپ، ئۇلار خورلانغان ھالدا دوزاخقا ھەيدىلىدۇ، دەپ تەپسىر قىلىدۇ. چۈنكى بۇ ئايەتتىكى ئىبادەت سۆزىدىن دۇئا مەقسەت قىلىنىدۇ. ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن باش تارتقان ئادەم ئۆزىنىڭ بەندىچىلىكىنى، ئاجىزلىقىنى ۋە ئاللاھ تائالاغا ھەمىشە مۇھتاج ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلىشتىن باش تارتقان بولىدۇ. بۇنداقلارنىڭ گۇناھى ھەقىقەتەن ئېغىر بولۇشقا تېگىشلىكتۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن باش تارتقان ئادەم تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئادەمنىڭ بىرىدۇر: بىرىنچىسى، ئۆزىگىلا ئىشەنگەنلىكتىن ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن ئۆزىنى بىھاجەت ساناپ دۇئانى تەرك ئەتكەن ئادەم. مۇنداق ئادەم ھەددىنى بىلمىگەن مۇتەكەببىرلەردىن سانىلىدۇ. شەيتانمۇ ئۆز ۋاقتىدا ئۆزىنىڭ تەكەببۇرلىقىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشتىن باش تارتقان بولۇپ، شۇ

سەۋەپتىن ئۇ تاقيامەتكىچە ئاللاھ تائالانىڭ ۋە پۈتۈن خەلقنىڭ لەنىتىگە لايىق بولغان. ئىككىنچىسى، دۇئاسى ئىجابەت بولۇپ ھاجەتلىرىنىڭ راۋا بولىشىغا ئىشەنچ قىلالمىغان(ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىتسىزلەنگەنلىكتىن دۇئانى تەرك ئەتكەن) ئادەم بولۇپ، مۇنداقلارمۇ ئېغىر گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى ئۈمىتسىزلىك كۇپرىنىڭ جۈرىسىدۇر. قۇرئان كەرىم ئۈمىتسىزلىكنى كاپىرلارنىڭ سۈپىتىدىن سانايدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە:

[يَا بَنِيَّ اذْهَبُواْ فَتَحَسَّسُواْ مِن يُوسُفَ وَأَخِيهِ وَلاَ تَيْأَسُواْ مِن رَّوْحِ اللّهِ إِنَّهُ لاَ يَيْأَسُ مِن رَّوْحِ اللّهِ إِلاَّ الْقَوْمُ الْكَافِرُونَ *(87)]

« ئى ئوغۇللىرىم! بېرىڭلار، يۈسۈفنى ۋە ئۇنىڭ ئۇكىسىنى ئىزدەڭلار، اللەنىڭ رەھمىتىدىن نائۈمىد بولماڭلار، شۈبھىسىزكى، پەقەت كاپىر قەۋملا اللەنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىدۇ. » دەيدۇ. [ يۈسۈف سۈرىسى 87- ئايەت].

**دۇئانىڭ ئەدەبلىرى**

دىنىمىزدا ھەرقانداق بىر ئىبادەتنىڭ ئۆزىگە خاس ئەدەبلىرى ۋە شەرتلىرى بولغىنىدەك، دۇئانىڭمۇ ئۆزىگە خاس ئەدەبلىرى باردۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1- دۇئانى فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇش ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتىش بىلەن باشلاش، ئاندىن «ئاللاھۇممە سەللى ۋە بارىك» لارنى ئوقۇش بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش. دۇئانىڭ ئوتتۇرىدا ۋە ئاخىرىدىمۇ شۇنداق قىلىش. ئاندىن ھاجەتلىرىنى سوراش.

9246/5654 ـ فضالة بن عبيد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : سمع النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ رجلاً يدعو في صلاته، فلم يصل على النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فقال صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ «عجل هذا» ثم دعاه فقال له أو لغيره :« إذا صلى أحدكم فليبدأ بتحميد الله والثناء عليه، ثم ليصل على النبي، ثم ليدع بعد بما شاء»* أبو داود (1481)، الترمذي (3477)، النسائي (44/3)

9246/5654 ـ فەزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ نامىزىنىڭ ئاخىرىدا رەسۇلۇللاھقا دۇرۇد ۋە سالام يوللىماي تۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ: بۇ كىشى ئالدىراپ كەتتى دېدى. كېيىن ئۇنى چاقىرىپ: قاچانكى ناماز ئوقۇساڭلار، ئاندىن نامىزىڭلارنىڭ ئاخىرىدا دۇئا قىلساڭلار، ئاۋۋال اللەقا ھەمدۇ سانا ئېيتىڭلار، ئاندىن اللەنىڭ رەسۇلىغا سالام يوللاڭلار، ئۇنىڭدىن كېيىن خالىغان دۇئانى قىلىڭلار! دېدى. (تىرمىزى: 3477)

2-دۇئانى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇش ئەۋزەلدۇر.

3- دۇئانى ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن قىلىپ ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇش. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[وَزَكَرِيَّا إِذْ نَادَى رَبَّهُ رَبِّ لَا تَذَرْنِي فَرْدًا وَأَنتَ خَيْرُ الْوَارِثِينَ (89) فَاسْتَجَبْنَا لَهُ وَوَهَبْنَا لَهُ يَحْيَى وَأَصْلَحْنَا لَهُ زَوْجَهُ إِنَّهُمْ كَانُوا يُسَارِعُونَ فِي الْخَيْرَاتِ وَيَدْعُونَنَا رَغَبًا وَرَهَبًا وَكَانُوا لَنَا خَاشِعِينَ (90)]

« زەكەرىيانىڭ (قىسسىنى بايان قىلغىن). ئۇز ۋاقتىدا ئۇ: «ئى پەرۋەردىگارىم! مېنى (بالىسىز،

ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىساڭ، سەن ئەڭ ياخشى ۋارىستۇرسەن (يەنى ھەممە ئادەم ئۆلىدۇ، سەنلا باقىي قالىسەن)» دەپ نىدا قىلدى. بىز ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنىڭغا يەھيانى ئاتا قىلدۇق، ئۇنىڭغا خوتۇنىنى ئۆزگەرتىپ بەردۇق (يەنى تۇغىدىغان قىلىپ بەردۇق). (يۇقىرىقى پەيغەمبەرلەرنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشىمىز) شۇنىڭ ئۈچۈن ئىدىكى، ئۇلار ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىرايتتى، (رەھمىتىمىزنى) ئۈمىد قىلىپ، (ئازابىمىزدىن) قورقۇپ بىزگە دۇئا قىلاتتى، بىزگە كەمتەرلىك بىلەن ئىبادەت قىلاتتى» [ئەنبىيا سۈرىسى 89-90-ئايەتلەر].

4- ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل ئىسىم- سۈپەتلىرىنى، كىشى ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى ۋەسىلە قىلىش.

[وَلِلّهِ الأَسْمَاء الْحُسْنَى فَادْعُوهُ بِهَا وَذَرُواْ الَّذِينَ يُلْحِدُونَ فِي أَسْمَآئِهِ سَيُجْزَوْنَ مَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ (180)]

« ئاللەنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، ئاللەنى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، ئاللەنىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە - كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ » [ئەئراف سۈرىسى 180- ئايەت]. ئاللاھ تائالا يۇسۇف ئەلەيهىسسالا منىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[رَبِّ قَدْ آتَيْتَنِي مِنَ الْمُلْكِ وَعَلَّمْتَنِي مِن تَأْوِيلِ الأَحَادِيثِ فَاطِرَ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ أَنتَ وَلِيِّي فِي الدُّنُيَا وَالآخِرَةِ تَوَفَّنِي مُسْلِمًا وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِينَ* (101)]

«پەرۋەردىگارىم! ماڭا ھەقىقەتەن پادىشاھلىق ئاتا قىلدىڭ، چۈش تەبىرىنى بىلدۈردۈڭ، ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز ياراتقۇچى زات! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە قەبزى روھ قىلغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن» دېدى» [ يۇسۇف سۈرىسى 101- ئايەت].

بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: « پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بىر ساھابىنىڭ:

{اَللَّهُمَّ إِنِّ أَسْأَلُكَ بِاَنِّ اَشْهَدُ اَنَّكَ أَنْتَ اللَّهُ لاَإِلَهَ إِلاَ أَنْتَ الأَحَدُ الصَّمَدُ الَّذِي لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ وَلَمْ يَكُنْ لَهُ كُفُواً أَحَدٌ}

« ئى ئاللاھ! سېنىڭ پەزلى - كەرەمىڭنى تىلەيمەن. سەن ھەقىقەتەن، ھەممە ساڭا مۇھتاج بولغان، پەرزەنتكە ۋە ئانىغا مۇھتاج بولمىغان، ھېچكىم ساڭا تەڭداش بولمايدىغان يەككە- يېگانە ئىلاھسەن» دەپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ قېلىپ مۇنداق دېدى: "ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بۇ ئادەم ئۇنىڭ بىلەن نېمە سورىسا بېرىلىدىغان، ئۇنىڭ بىلەن قىلغان دۇئالار ئىجابەت بولىدىغان ئىسمۇلئەزەم (ئاللاھنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئىسمى) بىلەن دۇئا قىلدى] » "تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە رىۋايىتى].

5 - كىشى ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى ۋەسىلە قىلىش.

9159/5601 - ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەردىن بۇرۇن ئۆتكەن ئۈچ كىشى

سەپەرگە چىقىپ، قونۇش ئۈچۈن بىر ئۆڭكۈرنىڭ ئىچىگە كىرگەندە، تاغدىن بىر قۇرام تاش يۇمۇلاپ چۈشۈپ ئۆڭكۈرنىڭ ئاغزىنى توسۋالدى. ئۇلار: ”بىزنى بۇ تاغدىن پەقەت بىزنىڭ ياخشى ئەمەللىرىمىزنى تىلغا ئېلىپ اللەقا قىلغان دۇئايىمىزلا قۇتقۇزالايدۇ “ دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلاردىن بىرى: ”ئى اللە! مېنىڭ ياشىنىپ قالغان ئاتا ـ ئانام بار ئىدى. مەن داۋاملىق ئاتا ـ ئانامنى باشتا غىزالاندۇرۇپ، ئاندىن ئائىلەمدىكىلەرنى ۋە خىزمەتكارلىرىمنى غىزالاندۇراتتىم. بىر كۈنى، ماللىرىمنى ئوت چۆپ مول يەردە باقىمەن دەپ يىراقلاپ كېتىپ، ئۆيگە بەك كەچ قايتىپ كەلدىم. ئاتا ـ ئانامنى غىزالاندۇرۇش ئۈچۈن ماللىرىمنى سېغىپ كىرسەم، ئۇلار ئۇخلاپ قالغان ئىكەن. مەن ئۇلارنى ئويغىتىشنى لايىق كۆرمىدىم، ئائىلەمدىكىلەرنى ۋە خىزمەتكارلىرىمنى ئۇلاردىن بۇرۇن غىزالاندۇرۇشنى تېخىمۇ لايىق كۆرمىدىم. شۇنىڭ بىلەن، قولۇمدا قاچىنى تۇتقان پېتى ئۇلارنىڭ ئويغىنىشىنى كۈتۈپ تۇردۇم، ھەتتا تاڭ يورۇپ كەتتى. ئاندىن ئاتا ـ ئانام ئويغىنىپ سۈتنى ئىچتى. ئى اللە! ئەگەر شۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام، مۇشۇ تاشنى كۆتۈرۈۋەتكىن! “ دېدى. تاش ئازراق كۆتۈرۈلدى. لېكىن ئۇلار ئۇ يوچۇقتىن چىقىپ كېتەلمەيتتى. يەنە بىرى: ”ئى اللە! مېنىڭ تاغامنىڭ ماڭا ھەممە ئادەمدىن سۆيۈملۈك كۆرىنىدىغان بىر قىزى بار ئىدى. مەن ئۇ قىز بىلەن بىللە بولۇشنى تەلەپ قىلسام، مېنى رەت قىلدى. بىر يىلى قۇرغاقچىلىق بولۇپ كېتىپ، ئۇنىڭ بېشىغا ئېغىر كۈن چۈشۈپ، مېنىڭ قېشىمغا كەپتۇ. مەن ئۇنىڭغا مېنىڭ تەلپىمگە قوشۇلۇش شەرتى بىلەن 120 تىللا بەردىم، ئۇ مەن بىلەن بىر تۆشەكتە بولۇشقا ماقۇل بولدى. مەن ئۇنىڭ بىلەن بىر تۆشەكتە بولماقچى بولغاندا، ئۇ: ئالدى بىلەن شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بېجىرىپ، ماڭا ئاندىن يېقىن كەل! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن ئۇنىڭغا يېقىنلاشماستىن قوپۇپ كەتتىم. ۋەھالەنكى، ئۇ قىز مەن ئۈچۈن كىشىلەرنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكى ئىدى. مەن ئۇنىڭغا بەرگەن ئالتۇندىنمۇ ۋاز كەچتىم. ئى اللە! شۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام، بۇ تاشنى كۆتۈرۋەتكىن ! “ دېدى. تاش يەنە ئازراق كۆتۈرۈلدى. لېكىن ئۇلار ئۆڭكۈردىن يەنىلا چىقىپ كېتەلمىدى. ئۈچىنچىسى مۇنداق دېدى: ”ئى اللە! مەن بىر نەچچە مەدىكار ئىشلەتكەن ئىدىم. ھەممىسىنىڭ ئىش ھەققىنى بەردىم، لېكىن ئارىدىن بىرى ھەققىنى ئالماي كېتىپ قالدى. مەن ئۇ ئادەمنىڭ ئىش ھەققىنى سەرمايە قىلىپ ئىشلىتىپ، نۇرغۇن مال قىلدىم. ئارىدىن خېلى بىر زامان ئۆتۈپ، ئۇ ئادەم كەلدى ۋە: ”ئى اللەنىڭ بەندىسى! مېنىڭ ئىش ھەققىمنى بەرگىن! دېدى. مەن ئۇنىڭغا: سەن كۆرۈۋاتقان بۇ نەرسىلەر يەنى تۆگە، كالا، قوي ۋە قۇل قاتارلىقنىڭ ھەممىسى سېنىڭ ئىش ھەققىڭ، دېدىم. ئۇ: ئى اللەنىڭ بەندىسى! مېنى مەسخىرە قىلما! دېدى. مەن ئۇنىڭغا: سېنى مەسخىرە قىلمىدىم، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ نەرسىلەرنىڭ بىرىنىمۇ قويماي ئېلىپ كەتتى. ئى اللە! ئەگەر مەن ئۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام، بۇ تاشنى كۆتۈرۈۋەتكىن! “ دېدى. تاش كۆتۈرۈلدى، ئۇلار ئۆڭكۈردىن چىقىپ كەتتى. (بۇخارى: 2272)

6ـ دۇئا قىلغاندا قىبلىگە قاراپ، قولىنى كۆتىرىش ۋە دۇئادىن كېيىن قولى بىلەن يۈزىنى سىپاش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئانى قىبلىگە قاراپ قولىنى كۆتۈرگەن ھالدا قىلغانلىقى ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەر كۆپ. مەسىلەن:

2076/1210 – وفي رواية: فَرَفَعَ يَدَيْهِ ثُمَّ قَالَ: ((اللهمَّ أَغِثْنَا، اللهمَّ أَغِثْنَا)). وزَادَ في الدُّعَاءِ الثاني: ((اللهمَّ عَلَى الآكَامِ والظِّرَابِ وَبُطُونِ الأَوْدِيَةِ وَمَنَابِتِ الشَّجَرِ))* البخاري (1014)، مسلم (897)

2076/1210 ـ يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ: ئى رەببىم! بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن. ئى رەببىم ! بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن. ئى رەببىم ! بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن، دېگەن. (يامغۇرنىڭ بەك كۆپ يېغىپ كەتكەنلىكى ھەققىدە شىكايەت قىلىنغاندا) ئىككىنچى قېتىم دۇئاغا قول كۆتۈرۈپ: ئى رەببىم ! يامغۇرنى بىزنىڭ ئەتراپىمىزغا ياغدۇرغىن، ئۈستىمىزگە ياغدۇرمىغىن، دۆڭ ـ دۈمبەللەرگە، جىلغىلارغا ۋە ئورمانلارغا ياغدۇرغىن، دېگەن. (بۇخارى: 1014)

3478/ 2074 ـ ابنُ عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا –: أن رسول الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كان إذا رمى الجمرة التي تلي المنحر ومسجد منى رماها بسبع حصيات ويكبر كلما رمى بحصاة، ثم تقدم أمامها فوقف مستقبل القبلة رافعًا يديه يدعو ويطيل الوقوف، ثم يأتي الجمرة الثانية فيرميها بسبع حصيات يكبر كلما رمى بحصاة، ثم ينحرف ذات الشمال فيقف مستقبل البيت رافعًا يديه، ثم يدعو ثم يأتي الجمرة التي عند العقبة فيرميها بسبع حصيات ولا يقف عندها* البخاري (1753)1751، النسائي 276/5

3478/ 2074 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىشىچە، ئۇ كىچىك شەيتانغا يەتتە تال شېغىل تاش ئاتاتتى ۋە ھەر بىر تاشنى ئاتقاندىن كېيىن تەكبىر ئېيتاتتى. ئاندىن پەسكە چۈشۈپ، قىبلىگە يۈز كەلتۈرگەن ھالدا قوللىرىنى كۆتۈرۈپ ئۇزۇن دۇئا قىلاتتى. ئاندىن ئوتتۇرا شەيتانغا تاش ئاتاتتى ۋە ۋادىنىڭ سول تەرىپىنى بويلاپ مېڭىپ تۈزلەڭگە چۈشۈپ، قىبلىگە يۈز كەلتۈرگەن ھالدا ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ ئۇزۇن دۇئا قىلاتتى. ئاندىن چوڭ شەيتانغا تاش ئېتىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ قېشىدا توختىماي قايتىپ كېتەتتى ۋە: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇشۇنداق قىلغانلىقىنى كۆرگەن ئىدىم، دەيتتى. (بۇخارى: 1751)

8369/5093 ـ ابن عمرو بن العاص – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قال: تلا النبيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قولَ الله ﴿رَبِّ إِنَّهُنَّ أَضْلَلْنَ كَثِيراً مِنَ النَّاسِ﴾ إلى: ﴿رَحِيمٌ﴾ ﴿ابراهيم: من الآية36﴾، وقول عيسى: ﴿إِنْ تُعَذِّبْهُمْ فَإِنَّهُمْ عِبَادُكَ وَإِنْ تَغْفِرْ لَهُمْ فَإِنَّكَ أَنْتَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ﴾ ﴿المائدة:118﴾، فرفع يديه وقال: ((اللهمَّ أمَّتي، اللهمَّ أُمتَّي))، وبكى، فقال الله تعالى: يا جبريلُ، اذهبْ إلى محمدٍ وربُّك أعلمُ، فاسأله ما يُبكيكَ؟فأتاه جبريلُ فسأله فأخبره بما قالَ وهو أعلمُ، فقال تعالى: يا جبريلُ اذهبْ إلى محمدٍ فقل له: إنَّا سنُرضيكَ في أُمتَّكَ، ولا نسوءك* مسلم (202).

8369/5093 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت

قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىبراھىم ھەققىدىكى: {اللە پەرۋەردىگارىم ! ئۇلار (يەنى بۇتلار) نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇردى، كىمكى ماڭا ئەگەشكەن ئىكەن، ئۇ مېنىڭ دىنىمدىدۇر} (سۈرە ئىبراھىم، 36 - ئايەت) دېگەن ئايەت بىلەن ئىيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدىكى: {ئى اللە! ئەگەر ئۇلارغا ئازاب قىلساڭ، ئۇلار سېنىڭ بەندىلىرىڭدۇر (ئۇلارنى خالىغىنىڭچە تەسەررۇپ قىلىسەن)، (ساڭا ھېچ ئەھەدى تەئەررۇز قىلالمايدۇ)، ئەگەر ئۇلارغا (يەنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى تەۋبە قىلغانلارغا) مەغپىرەت قىلساڭ، سەن (ئىشىڭدا) غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن } (سۈرە مائىدە، 118 - ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن، قولىنى كۆتۈرۈپ: ئى اللە! ئۈممىتىم، ئۈممىتىم دەپ يىغلاپ كەتتى. بۇنىڭ بىلەن اللە تائالا: ئى جىبرىئىل! مۇھەممەدنىڭ يېنىغا بارغىن. ھالبۇكى، اللە ئۇنىڭ ھالىنى ئوبدان بىلىدۇ، ئۇنىڭدىن نېمىشقا يىغلاۋاتقىنىنى سورىغىن؟ دېدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كەلدى ۋە نېمە ئۈچۈن يىغلاۋاتقانلىقىنى سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جىبرىئىلغا يۇقىرىقى سۆزىنى ئېيتتى. اللە تائالا: ئى جىبرىئىل ! مۇھەممەدنىڭ يېنىغا بېرىپ، ئۇنىڭغا: ”بىز سېنى ئۈممىتىڭ ھەققىدە رازى قىلىمىز، سېنى غەم قايغۇدا قالدۇرمايمىز “ دېگىن! دېدى. (مۇسلىم: 202)

2077/1211 - عَائِشَةُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا –: شَكَا النَّاسُ إِلَى النبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قُحُوطَ المطرِ، فَأَمَرَ بِمِنْبَرٍ فَوُضِعَ لَهُ فِي المِصَلَّى، ووَعَدَ النَّاسَ يَومًا يَخْرُجُونَ فِيهِ فَخَرَجَ حِينَ بَدَا حَاجِبُ الشَّمسِ، فَقَعَدَ عَلَى المِنْبَرِ فَكَبَّرَ وَحَمِدَ الله، ثُمَّ قَالَ: ((إِنَّكُمْ شكَوْتُمْ جَدْبَ دِيَارِكُمْ وَاسْتِئْخَارَ المِطَرِ عَنْ إِبَّانِ زَمَانِهِ عَنْكُمْ، وَقَدْ أَمَرَكُمُ الله أَنْ تَدْعُوهُ، ووَعَدَكُمْ أَنْ يَسْتَجِيبَ لَكُمْ)) ثُمَّ قَالَ: ((﴿الْحَمْدُ للّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ * الرَّحْمنِ الرَّحِيمِ * مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ﴾ لا إِلَه إِلاَّ الله يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ، اللهمَّ أَنْتَ الله لا إِلهَ إِلا أَنْتَ الغَنِيُّ ونَحْنُ الفُقَرَاءُ، أَنْزِلْ عَلَيْنَا الْغَيْثَ واجْعَلْ مَا أَنْزَلْتَ لَنَا قُوَّةً وَبَلاغًا إِلَى حين)) ثُمَّ رَفَعَ يَدَيْهِ حَتَّى بَدَا بَيَاضُ إِبِطَيْهِ ثُمَّ حَوَّل إِلَى النَّاسِ ظَهْرَهُ وَقَلَب رِدَاءَهُ وَهُوَ رَافِعٌ يَدَيْهِ، ثُمَّ أَقْبَلَ عَلَى النَّاسِ ونَزَلَ فَصَلَّى رَكْعَتَيْنِ، فَأَنْشَأَ الله سَحَابَةً فَرَعَدَتْ وَبَرَقَتْ ثُمَّ أَمْطَرَتْ بِإِذْنِ الله، فَلَمْ يَأْتِ مَسْجِدَهُ حَتَّى سَالَتِ السُّيُولُ، فَلَمَّا رَأَى سُرْعَتَهُمْ إِلَى الْكِنِّ ضَحِكَ حَتَّى بَدَتْ نَوَاجِذُهُ، فَقَالَ: ((أَشْهَدُ أَنَّ الله عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ وَأَنِّي عَبْدُ الله وَرَسُولُهُ))* أبو داود (1173)

2077/1211 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: كىشىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە قۇرغاقچىلىقتىن شىكايەت قىلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەلۇم بىر كۈنى كىشىلەر بىلەن نامازگاھقا چىقىشقا ۋەدە قىلدى. بۇيرۇق بويىچە نامازگاھقا بىر مۇنبەر قويۇلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇياش ئۆرلەۋاتقاندا ھۇجرىسىدىن چىقىپ، مۇنبەردە ئولتۇرۇپ تەكبىر ئېيتتى، اللەقا ھەمدۇسانا ئېيتتى. ئاندىن: سىلەر يۇرتۇڭلاردىكى قۇرغاقچىلىقتىن، يامغۇرنىڭ ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكىپ كەتكەنلىكىدىن شىكايەت قىلدىڭلار. اللە سىلەرنى دۇئا قىلىشقا بۇيرىغان ۋە قىلغان دۇئالىرىڭلارنى ئىجابەت قىلىشقا ۋەدە قىلغان، دېدى. ئاندىن: جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللەقا

خاستۇر، الله ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مەھرىباندۇر، قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر، اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، الله خالىغىنىنى قىلىدۇ. ئى رەببىم! سەندىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، سەن ھەممىدىن بىھاجەتسەن. بىز بولساق پېقىر بەندىلىرىڭمىز. ئى الله! بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن، ياغدۇرغان يامغۇر بىلەن بىزگە كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلغىن، شۇ يامغۇر بىلەن يەنە بىر يېغىنغا يەتكۈزگىن، دېدى. ئاندىن ئىككى قولىنى قولتۇقىنىڭ ئاق يېرى كۆرۈنگىدەك دەرىجىدە ئېگىز كۆتۈردى. ئاندىن (قىبلىگە ئالدىنى) كىشىلەرگە ئارقىسىنى قىلدى، ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ تونىنى تەتۈر كىيدى. ئاندىن كىشىلەرگە ئالدىنى قىلغان پېتى مۇنبەردىن چۈشۈپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى. الله تائالا شۇ ھامان بۇلۇت پەيدا قىلدى، بۇلۇتتا گۈلدۈرماما ۋە چاقماق ھاسىل بولدى، ئاندىن اللەنىڭ ئىزنى بىلەن يامغۇر ياغدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (نامازگاھتىن قايتىپ) مەسجىدىگە كېلىپ بولغۇچە (يوللار) سەل بولۇپ ئاقتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلەرنىڭ (يامغۇردىن) پاناھلىنىدىغان جاي ئىزدەپ يۈگۈرۈشكىنىنى كۆرۈپ، ئېزىق چىشلىرى كۆرۈنۈپ قالغۇدەك كۈلدى (يەنى قاقاھلاپ كۈلۈپ كەتتى). ئاندىن: مەن اللەنىڭ ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكىگە، ئۆزۈمنىڭ ھەقىقەتەن اللەنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىمەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1173)

7 ـ دۇئادا ئاۋازىنى قاتتىق كۆتۈرمەسلىك، بەلكى ئاشكارىلىق بىلەن مەخپىلىك ئوتتۇرىسىدا كۆتۈرۈش. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

[ادْعُواْ رَبَّكُمْ تَضَرُّعًا وَخُفْيَةً إِنَّهُ لاَ يُحِبُّ الْمُعْتَدِينَ (55)]

« پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، (دۇئا قىلغاندا كەلسە ـ كەلمەس سۆزلەپ، توۋلاپ) ھەددىدىن ئاشۇرۋەتكەنلەرنى الله ياقتۇرمايدۇ » [ئەئراف سۈرىسى 55ـ ئايەت].

ئىمام قۇرتۇبىي بۇئايەتنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: « بۇ ئايەت ئۈچ چوڭ مەسىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان: بىرىنچىسى، ئاللاھ تائالانىڭ مۇسۇلمانلارنى دۇئا قىلىشقا بۇيرىغانلىقى، ئىككىنچىسى، دۇئانى ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرغا ۋە يېلىنغان ھالدا قىلىشنىڭ لازىملىقى، ئۈچىنچىسى، دۇئانى رىيادىن يىراق بولۇش ئۈچۈن مەخپىي قىلىشنىڭ ئەۋزەللىكىدۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنى ماختىغان:

[إِذْ نَادَى رَبَّهُ نِدَاء خَفِيًّا (3)]

«ئۇ ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىغا پەس ئاۋازدا مۇناجات قىلدى.» [مەريەم سۈرىسى3ـ ئايەت]. بۇرۇنقى مۇسۇلمانلار دۇئا ۋە زىكىرلەرنى ئاۋازلىق ئېيتقاندىن كۆرە مەخپىي ئېيتىشنى تولىمۇ ئەۋزەل كۆرەتتى. ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپىنىڭ «ئامىين ـــ دۇئايىمنى ئىجابەت قىلغىن» نى ئىچىدە دېيىشنى ئۈنلۈك دېيىشتىن ئەۋزەل كۆرگەنلىكىمۇ، بۇ ئايەتكە ئاساسلانغان. چۈنكى «ئامىين» دېگەن سۆزنىڭ ئۆزىمۇ دۇئادۇر [«تەپسىرى قۇرتۇبىي» دىن ئېلىندى].

8ـ دۇئادا قاپىداش سۆزلەرنى ئىشلىتىشتىن ساقلىنىش. چۈنكى دۇئا دېگەن چىن قەلب قاتلىرىدىن ئىختىيارسىز ھالدا ئېتىلىپ چىقىدىغان سەممىمىي ھېسسىيات بولۇپ، ئۇ

سۆزلەرنىڭ بەدىئىيلىكى ۋە ئىپسىللىكى بىلەن قەتئىي ھېسابلاشمايدۇ. تىل پەقەت قەلبتىكىنى تەرجىمە قىلىش رولىنى ئوينايدۇ. دۇئانى قاپىلاشتۇرغاندا، كۆڭۈل سۆزلەرنىڭ تىزىلمىسى بىلەن مەشغۇل بولۇپ قالغانلىقتىن دۇئادىكى سەممىيەت ۋە چىن ئىخلاس يوقنىڭ ئورنىغا چۈشۈپ قالىدۇ. بەزى مۇپەسسىرلەر ئاللاھ تائالانىڭ: « پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن ئىچىڭلاردا دۇئا قىلىڭلار. ھەددىدىن ئاشۇرىۋەتكەنلەرنى ئاللاھ ياقتۇرمايدۇ» دېگەن سۆزىدىكى « ھەددىدىن ئاشۇرىۋەتكەنلەر » دېگەن جۈملىنى « دۇئانى قاپىلاشتۇرغانلار» دەپ تەپسىر قىلغان.

9ـ دۇئا قىلغاندا ئالدى بىلەن ئۆزىگە ئاندىن باشقىلارغا دۇئا قىلىش، شۇنداق قىلغاندىلا دۇئا تېخىمۇ ئىخلاس بىلەن بولغان بولىدۇ.

9261/5663 ـ أبو أيوب – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ كان إذا دعا بدأ بنفسه* الطبراني (4081)

9261/5663 ـ ئەبۇ ئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇئا قىلغاندا، ئۆزىدىن باشلايتتى. (ئەلكەبىر4081)

قۇرئان كەرىمدىمۇ ياخشى مۆمىنلەرنىڭ سۈپىتىدە، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدىن بۇرۇن ئۆتكەن دىنىي قېرىنداشلىرىغا مەغفىرەت تىلەپ دۇئا قىلىدىغانلىقى كۆرسىتىلگەن.

[وَالَّذِينَ جَاؤُوا مِن بَعْدِهِمْ يَقُولُونَ رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلِإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ وَلَا تَجْعَلْ فِي قُلُوبِنَا غِلًّا لِّلَّذِينَ آمَنُوا رَبَّنَا إِنَّكَ رَؤُوفٌ رَّحِيمٌ (**10**)]

«ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر: "پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن، دىللىرىمىزدا مۆمىنلەرگە قارشى دۈشمەنلىك پەيدا قىلمىغىن، پەرۋەردىگارىمىز! سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن، مېھرىبانسەن.» [ھەشىر سۈرىسى 10ـ ئايەت]

10 ـ دۇئا قىلغاندا ئىسلام كۆرسەتمىسگە ئۇيغۇن كېلىدىغان نەرسىنى تىلەپ دۇئا قىلىش، يامانلىق ياكى گۇناھ ئىشنى تىلمەسلىك لازىم. بەزى كىشىلەر ئاچچىغىم كەلدى دەپ ئۆزى ياكى باشقىلارنى قارغاپ بەد دۇئا قىلىپ سالىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن:

[وَيَدْعُ الإِنسَانُ بِالشَّرِّ دُعَاءهُ بِالْخَيْرِ وَكَانَ الإِنسَانُ عَجُولاً (**11**)]

« ئىنسان (ئۆزىگە ۋە بالا ـ چاقىلىرىغا) خەيرلىك دۇئا قىلغاندەك، (ئاچچىقى كەلگەندە) بەددۇئا قىلىدۇ، ئىنسان ئالدىراڭغۇدۇر.» [ئىسرا سۈرىسى 11ـ ئايەت].

11ـ دۇئا قىلغاندا قاشاڭلىق بىلەن ئارقا ئارقىدىن تەكرار تىلەش، دۇئانىڭ ئاخىرىدا «ئامىين» دەپ ئاياغلاشتۇرۇش.

1396/768 – (عائشة– رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا–) رفعته: ((مَا حَسَدَتْكُمُ الْيَهُودُ عَلَى شَيْءٍ مَا حَسَدَتْكُمْ عَلَى الإسلام وَالتَّأْمِينِ))* ابن ماجه (856)

1396/768 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يەھۇدىيلار ھېچبىر نەرسىگە سىلەرنىڭ سالام بىلەن ئامىن

دېيىشكۈلارغا ھەسەت قىلغىنىدەك ھەسەت قىلمايدۇ. (ئىبنى ماجە: 856)

9474/5802 ـ أم سلمة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – رفعته: «اللهم أنت الأول فلا شيء قبلك، وأنت الآخر فلا شيء بعدك أعوذ بك من كل دابة ناصيتها بيدك وأعوذ بك من الإثم والكسل وعذاب القبر، وفتنة الغنى وفتنة الفقر، وأعوذ بك من المأثم والمغرم، اللهم نقني من خطاياي كما نقيت الثوب الأبيض من الدنس، اللهم باعد بيني وبين خطاياي كما باعدت بين المشرق والمغرب، هذا ما سأل محمد ربه، اللهم إني أسألك خير المسألة وخير الدعاء، وخير النجاح، وخير العمل، وخير الثواب، وخير الحياة، وخير الممات، وثبتني وثقل موازيني، وارفع درجتي وتقبل صلاتي واغفر خطيئتي، واسألك الدرجات العلى من الجنة، آمين، اللهم إني أسألك الجنة آمين) اللهم إني أسألك خير ما فعل وخير ما أعمل، وخير ما بطن وخير ما ظهر والدرجات العلى من الجنة آمين اللهم إني أسألك أن ترفع ذكري وتضع وزري، وتصلح أمري، و تطهر قلبي، وتحفظ فرجي، وتنور قلبي، وتغفر ذنبي، وأسألك الدرجات العلى من الجنة آمين، اللهم نجني من النار»* الأوسط (6218)

9474/5802 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دۇئا قىلاتتى: ئى الله! سەن ئاۋۋالسەن، سەندىن بۇرۇن ھېچنېمە يوق ئىدى. سەن ئاخىرسەن، بارلىق مەۋجۇداتتىن كېيىن سەنلا قالىسەن. بارلىق ھايۋانلارنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ئۇلارنىڭ كوكۇلىسى سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. گۇناھتىن، ھورۇنلۇقتىن، قەبرە ئازابىدىن، بايلىق ياكى كەمبەغەللىكنىڭ پىتنىسىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. گۇناھ ئۆتكۈزۈشتىن ۋە قەرزدار بولۇپ قېلىشتىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! ئاق كىيىمنى كىردىن تازىلىغىنىڭدەك، مېنى گۇناھلىرىمدىن تازىلىغىن. ئى الله! مەن بىلەن گۇناھلىرىمنىڭ ئارىسىنى مەشرىق بىلەن مەغرىب ئارىسىدەك يىراق قىلغىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دەپ دۇئا قىلاتتى: ئى الله! سەندىن ئەڭ ياخشى نەرسىنى، ئەڭ ياخشى دۇئانى، ئەڭ ياخشى غەلىبىنى، ئەڭ ياخشى ئەمەلنى، ئەڭ ياخشى ساۋابنى، ئەڭ ياخشى ھاياتنى، ئەڭ ياخشى ئۆلۈمنى تىلەيمەن. ئايىغىمنى ھەقتىن تېيىلدۇرمىغىن. تارازامنى ئېغىر، مەرتىۋەمنى يۇقىرى قىلغىن. نامىزىمنى قوبۇل قىلغىن، گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، جەننەتتىن ئالى ماقامنى سورايمەن. ئامىن! ئى الله! سەندىن جەننەتنى سورايمەن، ئامىن! ئى الله! سەندىن قىلىنغان ئىشنىڭ ياخشىسىنى، قىلىنغان ئەمەلنىڭ ياخشىسىنى، مەخپىي ۋە ئاشكارا قىلىنغاننىڭ ياخشىسىنى، جەننەتتىن يۇقىرى ماقامنى تىلەيمەن، ئامىن ! ئى الله! شەنىمنى يۇقىرى، يۈكۈمنى يەڭگىل، ئىشىمنى توغرا، قەلبىمنى پاك قىلغىن. ئەۋرىتىمنى ساقلىغىن، قەلبىمنى نۇرلاندۇرغىن. ئى الله! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلىشىڭنى سورايمەن. سەندىن جەننەتنىڭ ئالىي ماقامىنى تىلەيمەن، ئامىن ! ئى الله! مېنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن! (ئەلئەۋسەت)

12ـ دۇئادا سورىغانلىرىنى ئۈچ قېتىمدىن قايتىلاپ ئېيتىش.

**دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئەۋزەل ۋاقىتلار**

ھەر قانداق ۋاقىتتا قىلىنغان دۇئالار ئاللاھ تائالاغا چوقۇم يېتىدۇ. ئاللاھ تائالا خالىغان كىشىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ. دۇئا قىلىش مەنئى قىلىنغان بىرەرمۇ ۋاقىت يوقتۇر. بىراق دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ۋاقىتلار دېيىلگەن بەزى ۋاقىتلار بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1ـ سەجدىگە بارغان ۋاقىت. ئاللاھ تائالا سەجدىنىڭ ئاللاھقا يېقىنلىشىش ۋە تىلەكلىرىنى سوراپ قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى پۇرسەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[كَلَّا لَا تُطِعْهُ وَاسْجُدْ وَاقْتَرِبْ (**19**)]

« ئاللاھقا سەجدە قىلغىن ۋە شۇ ئارقىلىق ئۇنىڭغا يېقىنلىق ھاسىل قىلغىن»[ ئەلەق سۈرىسى 19ـ ئايەت].

9231/5642 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « أقرب ما يكون العبد من ربه تعالى وهو ساجد فأكثروا الدعاء»* مسلم (482)، أبو داود (875)، النسائي (2/ 226).

9231/5642 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بەندىنىڭ رەببىگە ئەڭ يېقىن بولىدىغان ھالىتى سەجدىدىكى ھالىتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، سەجدىدە دۇئانى كۆپ قىلىڭلار. (مۇسلىم: 482)

9281/5676 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ألا وإني نهيت أن أقرأ القرآن راكعا وساجدا فأما الركوع فعظموا فيه الرب، وأما السجود فاجتهدوا في الدعاء، فقمن أن يستجاب لكم»* مسلم (479)، أبو داود (876)، النسائي (2/ 189 ـ 190).

9281/5676 ـ ئىبنى ئاbbاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: جامائەت ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئۈچۈن سەپ بولۇپ تۇرغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇجرىسىنىڭ پەردىسىنى قايرىپ: ئى خالايىق پەيغەمبەرلىكنىڭ بېشارەتلىرىدىن پەقەت ياخشى چۈشلا قالدى، ئۇنى مۇسۇلمان كىشى يا ئۆزى كۆرىدۇ ياكى ئۇنىڭ ئۈچۈن باشقىلار كۆرىدۇ. دىققەت قىلىڭلاركى، مەن رۇكۇ ۋە سەجدىدە قۇرئان ئوقۇشتىن چەكلەندىم. شۇڭا رۇكۇدا رەببىڭلارنى ئۇلۇغلاڭلار، سەجدىدە دۇئانى كۆپ قىلىڭلار، چۈنكى سەجدىدىكى دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر دېدى. (مۇسلىم: 479)

پەرز نامازلارنىڭ سەجدىسىدە، قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلەردە كەلگەن دۇئالارنى ئەرەب تىلى بويىچە قىلىش لازىم. ئەمما پەرزدىن باشقا ۋاجىب، سۈننەت ۋە نەپلى نامازلارنىڭ سەجدىلىرىدە ھەر كىم ئۆز تىلىدا بىلگەن دۇئالىرىنى ئوقۇسا ۋە ھاجەتلىرىنى سورىسا بولىدۇ.

2ـ روزا تۇتقان ۋاقىتلار. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن؛ كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغرىنىڭلار ئوچۇق يۇرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان

روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا ئاللاھنى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ. مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن، ئۇلار توغرا يول تېپىش ئۈچۈن مېنىڭ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلسۇن ۋە ماڭا ئىمان ئېيتسۇن (يەنى ھەمىشە ئىمان بىلەن بولسۇن)[بەقەر سۈرىسى 185- 186- ئايەتلەر].

يۇقارىقى ئايەتلەردە، رامىزاننىڭ پەرزلىكىنىڭ بايانىغا ئاللاھنىڭ دۇئالارنى ئىجابەت قىلىدىغانلىقى يانداشتۇرۇپ كەلتۈرۈلگەن. بۇنىڭدىن رامىزاندا قىلىنغان دۇئالارنىڭ ئەۋزەللىكى ۋە ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىنلىقى ئىپادىلىنىدۇ. رامىزان كېچىلىرىمۇ دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتلارنىڭ بىرىدۇر.

3- ئەرەفات كۈنى.

3151/1871 - عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – رفعته: ((مَا مِنْ يَوْمٍ أَكْثَرَ أَنْ يُعْتِقَ اللَّهُ فِيهِ عبيدًا مِنَ النَّارِ مِنْ يَوْمِ عَرَفَةَ، وَإِنَّهُ لَيَدْنُو يتجلى ثُمَّ يُبَاهِي بِهِمُ الْمَلائِكَةَ، فَيَقُولُ: مَا أَرَادَ هَؤُلاءِ))* مسلم (1348)

3151/1871 - ئىبنى مۇسەييەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا بەندىلىرىنى باشقا كۈنلەرگە قارىغاندا ئەرەفات كۈنىدە دوزاختىن ئەڭ كۆپ ئازاد قىلىدۇ. ئۇ كۈندە، الله بەندىلىرىگە يېقىن كېلىدۇ ۋە ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ، ئۇلاردىن پەخىرلەنگەن ھالدا: بۇ بەندىلىرىم (بۇ يەرگە) نېمە مەقسەتتە يىغىلدى؟ دەيدۇ. (مۇسلىم: 1348)

4- كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرى يەنى بامدات نامازدىن ئىلگىرىكى ۋاقىتلار.

9224/5637 - أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « ينزل ربنا كل ليلة إلى سماء الدنيا حين يبقى ثلث الليل الآخر، فيقول: من يدعوني فأستجب له ؟ من يسألني فأعطيه؟ من يستغفرني فأغفر له؟»* البخاري (1145)، مسلم (758)، أبو داود (4733)، الترمذي (3498).

9224/5637 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رەببىمىز ھەر كېچىسى كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىر قىسمى قالغان چاغدا دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشىدۇ ۋە: "كىم ماڭا دۇئا قىلىدۇ؟ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىمەن. كىم مەندىن سورايدۇ؟ سورىغىنىنى بېرىمەن. كىم مەندىن مەغپىرەت تىلەيدۇ؟ ئۇنى ئەپۇ قىلىمەن " دەيدۇ. (بۇخارى: 1145)

9227/5639 - أبو أمامة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قيل: يا رسول الله، أي الدعاء أسمع ؟ قال: «جوف الليل الآخر، ودبر الصلوات المكتوبات»* الترمذي (3499)

9227/5639 - ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ ! قايسى دۇئا بەك ئىجابەت بولىدۇ؟ دەپ

سورالغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: كېچىنىڭ ئاخىرقى قىسمىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ۋە ھەر بىر پەرز نامازدىن كېيىن قىلىنغان دۇئا، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3499)

5ـ قەدىر كېچىسى. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: [لَيْلَةُ الْقَدْرِ خَيْرٌ مِّنْ أَلْفِ شَهْرٍ (3)]
« قەدىر كېچىسى (شەرەپ ۋە پەزىلەتتە) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر» دەيدۇ. [قەدىر سۈرىسى3ـ ئايەت]. قەدىر كېچىسى مىڭ ئايدىن ئەۋزەل بولغانلىقتىن بۇ كېچىدە دۇئا قىلىش تولىمۇ ئەۋزەلدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامىمۇ رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە مۇشۇ قەدىر كېچىسىنى كۆزلەپ ئۇنىڭدا دۇئا، ئىستىغفار ۋە تۈرلۈك ئىبادەتلەرنى كۆپ قىلىپ قاتتىق تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

9446/5784 ـ عائشة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا – : قلت: يا رسول الله إن وافقت ليلة القدر ما أدعو به ؟ قال: قولي: «اللهم إنك عفو تحب العفو فاعف عني»* الترمذي (3513)، ابن ماجه (3850)

9446/5784 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنها مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمدىن: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! قەدىر كېچىسىنى تاپسام، نېمە دەيمەن؟ دەپ سورىغانىدىم، ئۇ مۇنداق دېدى: ئى اللە! سەن كەچۈرگۈچى كەرەملىك زاتسەن، ئەپۇ قىلىشنى ياخشى كۆرىسەن، مېنى كەچۈرگىن! دېگىن. (تىرمىزى: 3513)

6ـ جۈمە كۈنى. چۈنكى جۈمە كۈنى ھەپتىنىڭ ئەڭ ئەۋزەل كۈنى ھېسابلىنىدۇ.

1930/1113 – والقزويني: عن أبي لُبَابَةَ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: نحوه، وفيه: ((وهو – أي: يوم الجمعة – أَعْظَمُ عِنْدَ الله مِنْ يَوْمِ الْأَضْحَى وَيَوْمِ الْفِطْرِ))* رواه ابن ماجه(1084)

1930/1113 ـ ئەبۇ لۇبابە ئىبنى ئابدۇلمۇنزىر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جۈمە كۈنى كۈنلەرنىڭ خوجىسى ۋە ئەڭ ئۇلۇغى بولۇپ، اللە تائالانىڭ دەرگاھىدا قۇربان ھېيت ۋە روزا ھېيتتىنمۇ ئۇلۇغدۇر. (ئىبنى ماجە: 1084)

1927/1110 – جَابِرُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((يَوْمُ الْجُمُعَةِ اثْنَا عَشْرَةَ سَاعَةً، لَا يُوجَدُ مُسْلِمٌ يَسْأَلُ الله تعالى شَيْئًا إِلَّا أَتَاهُ إياه، فَالْتَمِسُوهَا آخِرَ سَاعَةٍ بَعْدَ الْعَصْرِ))* رواه أبو داود (1048)، النسائي

1927/1110 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جۈمە كۈنى 12 سائەتتۇر، ھەر قانداق بىر بەندە (جۈمە كۈنى) اللە ئەززە ۋەجەللەدىن قانداق نەرسە تىلىسە، اللە ئۇنىڭ تىلىگىنىنى بېرىدۇ. بۇ ۋاقىتنى (يەنى جۈمە كۈنىدىكى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتنى) ئەسىر نامىزىدىن كېيىن (يەنى كۈندۈزنىڭ ئاخىرقى قىسمىدىن) ئىزدەڭلار. (ئەبۇ داۋۇد1048)

1928/1111 – أَنَسُ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((الْتَمِسُوا السَّاعَةَ الَّتِي تُرْجَى يَوْمَ الْجُمُعَةِ بَعْدَ صلاةِ الْعَصْرِ إِلَى غَيْبُوبَةِ الشَّمْسِ))* رواه الترمذي (489)

1928/1111 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جۈمە كۈنىدىكى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتنى ئەسىر نامىزىدىن كېيىن كۈن پاتقۇچە بولغان ئارىلىقتىن ئىزدەڭلار!. (تىرمىزى: 489)

7ـ ئەزان بىلەن تەكبىر(ئىقامەت) ئوتتۇرىسىدىكى ۋاقىتلار.

9228/5640 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «الدعاء بين الأذان والإقامة لا يرد»* أبو داود (521) الترمذي (212)

9228/5640 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەزان بىلەن تەكبىر ئارىسىدا قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 521)

8ـ سەپەر ئۈستىدىكى ۋاقىتلار.

9235/5645 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « ثلاث دعوات مستجابات لا شك في إجابتهن: دعوة المظلوم ودعوة الوالد على الولد»* الترمذي(1905)، ابن ماجه (3862)

9235/5645 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ: مەزلۇمنىڭ دۇئاسى، مۇساپىرنىڭ دۇئاسى، دادىنىڭ بالىغا قىلغان بەددۇئاسى. (تىرمىزى: 1905)

9ـ بېشىغا كۈن چۈشكەن كىشىنىڭ دۇئاسى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[أَمَّن يُجِيبُ الْمُضْطَرَّ إِذَا دَعَاهُ وَيَكْشِفُ السُّوءَ وَيَجْعَلُكُمْ خُلَفَاء الْأَرْضِ أَإِلَهٌ مَّعَ اللَّهِ قَلِيلًا مَّا تَذَكَّرُونَ (**62**)]

« بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟ ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر ئازغىنا ۋەز ـنەسىھەت ئالىسىلەر»[ نەمل سۈرىسى 62ـ ئايەت].

10ـ بەش ۋاقىت نامازدىن كېيىنكى ۋاقىتلار.

9227/5639 ـ أبو أمامة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – قيل: يا رسول الله، أي الدعاء أسمع ؟ قال: «جوف الليل الآخر، ودبر الصلوات المكتوبات»* الترمذي (3499)

9227/5639 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ ! قايسى دۇئا بەك ئىجابەت بولىدۇ؟ دەپ سورالغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كېچىنىڭ ئاخىرقى قىسمىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ۋە ھەر بىر پەرز نامازدىن كېيىن قىلىنغان دۇئا، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3499)

11ـ قۇرئان ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ وَاشْكُرُواْ لِي وَلاَ تَكْفُرُونِ (**152**)]

«مېنى (تائەت- ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ساۋاب بېرىش ، مەغپىرەت قىلىش ۋە تىلىگىڭلارنى بېرىش بىلەن) ياد ئېتىمەن[ بەقەر سۈرىسى152- ئايەت]. قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئۇنى ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە ئاللاھ تائالانى ئەڭ ياخشى رەۋىشتە ياد ئەتكەنلىكتۇر. شۇڭا قۇرئان ئوقۇپ بولغاندىن كېيىنكى دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر.

12- ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلغاندىن كېيىن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[إِنَّ الْمُسْلِمِينَ وَالْمُسْلِمَاتِ وَالْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ وَالْقَانِتِينَ وَالْقَانِتَاتِ وَالصَّادِقِينَ وَالصَّادِقَاتِ وَالصَّابِرِينَ وَالصَّابِرَاتِ وَالْخَاشِعِينَ وَالْخَاشِعَاتِ وَالْمُتَصَدِّقِينَ وَالْمُتَصَدِّقَاتِ وَالصَّائِمِينَ وَالصَّائِمَاتِ وَالْحَافِظِينَ فُرُوجَهُمْ وَالْحَافِظَاتِ وَالذَّاكِرِينَ اللَّهَ كَثِيرًا وَالذَّاكِرَاتِ أَعَدَّ اللَّهُ لَهُم مَّغْفِرَةً وَأَجْرًا عَظِيمًا (**35**)]

مۇسۇلمان ئەرلەر ۋە مۇسۇلمان ئاياللارغا، مۆمىن ئەرلەر ۋە مۆمىن ئاياللارغا، تائەت - ئىبادەت قىلغۇچى ئەرلەر ۋە تائەت -ئىبادەت قىلغۇچى ئاياللارغا، راستچىل ئەرلەر ۋە راستچىل ئاياللارغا، سەۋر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە سەۋر قىلغۇچى ئاياللارغا، خۇدادىن قورققۇچى ئەرلەر ۋە خۇدادىن قورققۇچى ئاياللارغا، سەدىقە بەرگۈچى ئەرلەر ۋە سەدىقە بەرگۈچى ئاياللارغا، روزا تۇتقۇچى ئەرلەر ۋە روزا تۇتقۇچى ئاياللارغا، نەپسىلىرىنى هارامدىن ساقلىغۇچى ئەرلەر ۋە نەپسىلىرىنى هارامدىن ساقلىغۇچى ئاياللارغا، ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى.[ئەھزاب سۈرىسى35- ئايەت]

ئاللاھ تائالانى كۆپ زىكىر قىلغۇچىلار ئۈچۈن تەييارلانغان «كاتتا ساۋاب» ئۇلارنىڭ دۇئالىرىنى ئىجابەت قىلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئەلۋەتتە.

13- ئىسمۇلئەزەم ئوقۇلغان ۋاقىتلار.

9265/5665 - بريدة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ سمع رجلا يقول: اللهم إني أسألك بأني أشهد أنك أنت الله لا إله إلا أنت الأحد الصمد الذي لم يلد ولم يولد ولم يكن له كفوا أحد، فقال: « والذي نفسي بيده، لقد سأل الله باسمه الأعظم، الذي إذا دعي به أجاب، وإذا سئل به أعطى»* أبو داود (1494)، الترمذي (3475)

9265/5665 - بۇرەيدە ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ: ئى پەرۋەردىگارىم! (مەن سەندىن) سېنىڭدىن باشقا هېچ مەبۇدنىڭ (بەرھەق) يوقلۇقىغا، سېنىڭ يەككە يېگانە ئىكەنلىكىڭگە، ھەممىنىڭ ساڭىلا موھتاج ئىكەنلىكىگە، سېنىڭ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس ئىكەنلىكىڭگە ۋە هېچ كىشىنىڭ ساڭا تەڭداش بولالمايدىغانلىقىغا ھەقىقي گۇۋاھلىق بېرىدىغانلىقىمنى شېپى كەلتۈرۈپ (ھاجىتىمنى) تىلەيمەن، دەپ دۇئا قىلىۋاتقىنىنى ئاڭلاپ: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ، اللەنىڭ ئەڭ كاتتا ئىسمى (يەنى ئىسمى ئەزەم)نى شېپى كەلتۈرۈپ تۈرۈپ دۇئا قىلدى، كىمكى بۇنداق دۇئا قىلسا، ئىجابەت بولىدۇ ۋە تىلىگەن

نەرسىسى بېرىلىدۇ، دېدى. (ترمىزى: 3475)

9266/5666 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : أن رجلا صلى ثم دعا فقال: « اللهم إني أسألك بأن لك الحمد لا إله إلا أنت المنان، بديع السموات والأرض ذو الجلال والإكرام ، يا حي يا قيوم، فقال النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ : « تدرون بم دعا ؟» قالوا: الله ورسوله أعلم، قال: « والذي نفسي بيده، لقد دعا الله باسمه الأعظم، الذي إذا دعي به أجاب، وإذا سئل به أعطى»*

9266/5666 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە ئولتۇراتتىم، باشقا بىر كىشى ناماز ئوقۇۋاتاتتى. ئۇ رۇكۇ، سەجدە ۋە تەشەھھۇدتا: "ئى پەرۋەردىگارىم! ساڭا ھەمدۇ سانالار بولسۇن، سەندىن باشقا مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، سەن سېخىي، ئاسمان بىلەن يەرنى يوقتىن بار قىلغانسەن. ئى ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك، مەڭگۇ ھايات تۇرغۇچى، بارلىق ئىشلارنى باشقۇرغۇچى پەرۋەردىگارىم! سەندىن تىلەيمەن " دەپ دۇئا قىلدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىدىن: (ئۇنىڭ) نېمە بىلەن دۇئا قىلغىنىنى بىلەمسىلەر؟ دەپ سورىدى. ساھابىلەر: الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بىلگۇچىدۇر، دېدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ اللەنىڭ ئەڭ كاتتا ئىسمى (يەنى ئىسمى ئەزەم) بىلەن دۇئا قىلدى، كىمكى بۇنداق دۇئا قىلسا، ئىجابەت بولىدۇ ۋە تىلىگەن نەرسىسى بېرىلىدۇ، دېدى. (نەسائى: 1300)

14ـ ئىپتار ۋاقتى. روزا تۇتقۇچىنىڭ ئىپتار ۋاقتىدا قىلغان دۇئاسى ئىجابەتتۇر.

15ـ زەمزەم سۈيى ئىچكەن ۋاقىت.

3684/2210 ـ وله بضعف: عن جَابِرٍ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: ((زَمْزَم لِمَا شُرِبَ لَهُ))* ابن ماجة (3062).

3684/2210 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: زەمزەم سۈيى نېمىنى مەقسەت قىلىپ ئىچىلسە، شۇنىڭغا پايدىلىق بولىدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (ئىبنى ماجە 3062)

3682/ 2209 ـ وعنه:كنا نسميها شفاعة (يعني: زمزم) وكنا نجدها نعم العون على العيال* الطبراني 271/10 (10637)، الهيثمي (5713)

3682/ 2209 ـ ئەبۇ تۇفەيل مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ: بىز زەمزەمنى "تويغۇزغۇچى" دەپ ئاتايتتۇق، چۈنكى زەمزەم باللىرىمىزنىڭ ئەڭ ياخشى غىزاسى ئىدى، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندىم. (ئەلكەبىر 10637)

16ـ زور قىيىنچىلىقلارغا يولۇقۇپ ئاللاھ تائالاغا بولغان ئېھتىياجىنى تولۇق ھېس قىلغان ۋە ئىخلاس كۆچەيگەن ۋاقىتلار. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذَا غَشِيَهُم مَّوْجٌ كَالظُّلَلِ دَعَوُا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ فَلَمَّا نَجَّاهُمْ إِلَى الْبَرِّ فَمِنْهُم مُّقْتَصِدٌ وَمَا يَجْحَدُ بِآيَاتِنَا إِلَّا كُلُّ خَتَّارٍ كَفُورٍ (32)]

«(دېڭىزدا) ئۇلارنى تاغلاردەك دولقۇنلار ئورىۋالغان چاغدا، ئۇلار كامالى ئىخلاس بىلەن ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى (دېڭىزنىڭ خەتەرلىرىدىن) قۇتۇلدۇرۇپ قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا، ئۇلارنىڭ بەزىسى توغرا يولدا بولىدۇ...» [لۇقمان سۈرىسى 32- ئايەت]. بۇ ئايەت زور قىيىنچىلىقلارغا ئۇچرىغاندا، ئاللاھ تائالاغا كامالى ئىخلاس بىلەن قىلىنغان دۇئانىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

17- يامغۇر ياغقان ۋاقىت.

9229/5641 - سهل بن سعد – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ثنتان لا تردان أو قلما تردان عند النداء، وعند البأس حين يلحم بعضهم بعضا»* أبو داود (2540).

9229/5641 - سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى دۇئا رەت قىلىنمايدۇ. بىرى، ئەزان ۋاقتىدا قىلىنغان؛ يەنە بىرى، دۈشمەن بىلەن قاتتىق ئۇرۇشۇۋاتقان چاغدا قىلىنغان دۇئا. يەنە بىر رىۋايەتتە: يامغۇر يېغىۋاتقان چاغدا (قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ) دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇت: 2540)

18- ئاتا - ئانىنىڭ بالىلىرىنىڭ پايدىسى ياكى زىيىنىغا قىلغان ھەر قانداق دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ.

19- بىراۋنىڭ دىنىي قېرىندىشىغا غايىبانە قىلغان دۇئاسى چوقۇم ئىجابەت بولىدۇ.

«مۇسۇلمان كىشىنىڭ دىنىي بۇرادىرىگە غايىبانە قىلغان دۇئاسى چوقۇم ئىجابەت بولىدۇ. ئۇنىڭ بېشىدا بىر پەرىشتە دائىم ھازىر بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇ دىنىي بۇرادىرىگە ھەر قېتىم دۇئا قىلغىنىدا، مەكۇز پەرىشتە"ئى ئاللاھ بۇ كىشىگىمۇ قېرىنىشىدىغا تىلىگىنىنىڭ ئوخشىشىنى بەرگىن"دەپ دۇئا قىلىدۇ.» [ مۇسلىم رىۋايىتى].

20- پەرز نامازلارغا ئەزان ئېيتىلغان ۋاقىتلار.

21- مۇجاھىدلار دۈشمەن بىلەن تۇتۇشقان ۋاقىت.

22- مۇسىبەتكە ئۇچرىغان ۋاقىت.

23- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئوقۇلغاندىن كېيىن.

9246/5654 - فەزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ نامىزىنىڭ ئاخىرىدا رەسۇلۇللاھقا دۇرۇد ۋە سالام يوللىماي تۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ: بۇ كىشى ئالدىراپ كەتتى دېدى. كېيىن ئۇنى چاقىرىپ: قاچانكى ناماز ئوقۇساڭلار، ئاندىن نامىزىڭلارنىڭ ئاخىرىدا دۇئا قىلساڭلار، ئاۋۋال اللەقا ھەمدۇ سانا ئېيتىڭلار، ئاندىن اللەنىڭ رەسۇلىغا سالام يوللاڭلار، ئۇنىڭدىن كېيىن خالىغان دۇئانى قىلىڭلار! دېدى. (تىرمىزى: 3477)

ئابدۇللا ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: مەن ناماز ئوقۇۋاتاتتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇبەكرى ۋە ئامەر قاتارلىق ساھابىلار بىلەن بىللە ئىدى. ئولتۇرغىنىمدىن كېيىن، ئاۋۋال ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىپ بولۇپ، ئۆزۈم ئۇچۇن دۇئا قىلىشقا باشلىدىم. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: سورىغىن، سورىغىنىڭغا ئېرىشىسەن، سورىغىن، سورىغىنىڭغا ئېرىشىسەن ، دېدى.

[ئىمام ئەھمەد رىۋايىتى]. فەزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدتە ئولتۇراتتى، بىر ئادەم كىلىپ ناماز ئوقۇدى، ئاندىن ، ئى ئاللاھ! ماڭا رەھىم قىلغىن، ئى ئاللاھ! مىنى مەغپىرەت قىلغىن، دەپ دۇئا قىلىشقا باشلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا : ئالدىراپ كەتتىسىڭ ئەي ناماز ئوقۇغۇچى! ناماز ئوقۇپ، ئولتۇرغىنىڭدا، ئاۋۋال ئاللاھ تائالاغا لايىق رەۋىشتە ھەمدۇسانا ئېيتقىن، ئاندىن ماڭا دۇرۇد ئېيتقىن، ئاندىن دۇئا قىلغىن، دىدى. ئاندىن يەنە بىر ئادەم كىلىپ ناماز ئوقۇپ بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ، ئەي ناماز ئوقۇغۇچى! دۇئا قىلغىن ئىجابەت بولىدۇ، دىدى. [تىرمىزى رىۋايىتى].

24- راھەت- پاراغەتلىك كۈنلەردە دۇئا قىلىش.

9232/5643 - أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: « من سرّه أن يستجيب الله له عند الشدائد والكرب فليكثر الدعاء في (الرخاء)»* الترمذي (3382)

9232/5643 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: كىمكى قىيىنچىلىق ۋە يامان كۈنلەردە دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولۇشىنى خالىسا، تىنى ساغلام، خاتىرجەم ۋاقتىدا دۇئانى كۆپ قىلسۇن. (تىرمىزى: 3382)

## دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئۇلۇغ جايلار

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

[وَلِلّهِ الْمَشْرِقُ وَالْمَغْرِبُ فَأَيْنَمَا تُوَلُّواْ فَثَمَّ وَجْهُ اللّهِ إِنَّ اللّهَ وَاسِعٌ عَلِيمٌ (**115**)]

«مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) ئاللاھنىڭدۇر، قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلەرمۇ، ئۇ ئاللاھنىڭ تەرىپىدۇر.» [ بەقەر سۈرىسى 115- ئايەت].

ناماز ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش ئۈچۈن مەخسۇس جاي ۋە ماكان شەرت قىلىنمىغاندەك، دۇئا ئۈچۈنمۇ مەخسۇس جاي ۋە ماكان شەرت ئەمەس. بەلكى قانداقلا جايدا بولمىسۇن ئاللاھ تائالاغا قىلىنغان ئىبادەتلەر ۋە دۇئالار ئۇنىڭغا يېتىدۇ. ئاللاھ تائالاغا يېقىن بولۇش جاي ۋە ماكان بىلەن ئەمەس، بەلكى قەلب بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئۇزى موسكۇۋادا بولسىمۇ، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئاللاھقا بىرىلىپ چىن سەممىيەت بىلەن قىلغان كىشىنىڭ دۇئاسى، گەرچە ھەرەمدە كەبىنىڭ ئالدىدا تۇرغان بولسىمۇ، پىكىر - خىيالى دۇنيالىقنىڭ غەم - ئەندىشىلىرىگە غەرق بولغانلىقتىن ئاللاھنى ئىسىگە ئالالمىغان بىپەرۋا كىشىنىڭ ئاغزاكى دۇئاسىدىن ئەۋزەل، ئەلۋەتتە. ئاللاھ بەندىلىرىگە ھەر جايدا ۋە ھەر قانداق ۋاقىتتا يېقىندۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ چەكسىز ئىلمى ۋە قۇدرىتى بىلەن ھەممىشە ئۇلار بىلەن بىللىدۇر. ئەمما كىشىلەرنىڭ ئاللاھقا يېقىن بولۇشى ئاللاھنى ياد ئېيىش ۋە ئىمان، ياخشى ئەمەللەر ئارقىلىق ئۇنىڭ تەرىپىگە يول ئېلىشى بىلەن بولىدۇ. ئىبادەت ۋە دۇئا ئۈچۈن جايلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاشتۇر. پەقەت بەزى جايلار ئۇلۇغلۇقى يۈزىسىدىن ئىبادەت ۋە دۇئالارنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئەڭ مۇناسىپ ۋە ئەۋزەلدۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1- ئەرەفات تېغى. شۈبھىسىزكى ئەرەفات كۈنى ئەرەفاتتا قىلىنغان ئىبادەتلەر ۋە دۇئالار

قوبۇل بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر.

9445/5783 ـ عمرو بن شعيب، عن أبيه، عن جده رفعه: «أفضل الدعاء يوم عرفة، وأفضل ما قلت أنا والنبيون من قبلي: لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك، وله الحمد، وهو على كل شيء قدير»* الترمذي (3585)

9445/5783 ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسىدىن، دادىسى چوڭ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇئالارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەرافات كۈنى قىلىنغان دۇئادۇر. مەن ۋە مەندىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ قىلغان سۆزىنىڭ ئەڭ ياخشىسى: "اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇ يالغۇزدۇر، ئۇنىڭ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر " دېگەن سۆزدۇر. (تىرمىزى: 3585)

2ـ مۇلتەزەم (كەبىنىڭ ئىشىكى بىلەن ھەجرۇل ئەسۋەد (قاراتاش) ئوتتۇرىسىدىكى جاي).

3648/2189 ـ وعنه قَالَ رَسُولُ الله صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي الْحَجَرِ: ((وَالله لَيَبْعَثَنَّهُ الله يَوْمَ الْقِيَامَةِ لَهُ عَيْنَانِ يُبْصِرُ بِهِمَا وَلِسَانٌ يَنْطِقُ بِهِ يَشْهَدُ عَلَى مَنِ اسْتَلَمَهُ بِحَقٍّ))* الترمذي (961)، ابن ماجة (2944)، الدارمي (1839)

3648/2189 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەجرى ئەسۋەد ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، قىيامەت كۈنى الله ئۇنى كۆرىدىغان ئىككى كۆزى ۋە سۆزلەيدىغان تىلى بار ھالەتكە كەلتۈرىدۇ. ئۇ تىلى بىلەن ئۆزىنى ھەق (ئىخلاس) بىلەن سۆيگەنلەرگە گۇۋاھلىق بېرىدۇ. (تىرمىزى961)

3ـ قۇرئان كەرىم تىلاۋەت قىلىنغان ۋە ئاللاھقا زىكىر ئېيتىلغان ئورۇنلار.

6705/4029 – أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: رفعه: ((ما اجتمع قومٌ في بيتٍ من بيوت الله يتلون كتاب الله ويتدارسونه بينهم، إلا نزلت عليهم السكينةُ وغشيتهم الرحمةُ، وحفتهم الملائكة، وذكرهم الله فيمن عنده))* أبو داود (1455)، مسلم (2699).

6705/4029 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە يىغىلىپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

4ـ كەبىنىڭ ئىچى. كەبىنىڭ سول تەرىپىگە قوپۇرۇلغان دۈگىلەك يېرىم تامنىڭ ئىچى كەبىگە ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا بۇ تامنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ دۇئا قىلغان ئادەم كەبىنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ دۇئا قىلغانغا ئوخشاش بولىدۇ.

5ـ مەككىدىكى مەسجىدى ھەرەم.

6ـ مەدىنىكى پەيغەمبەر مەسجىدى.

7ـ پەلەستىندىكى بەيتۇلمۇقەددەس.
8ـ سافا ۋە مەرۋە تاغلىرى.
9ـ مىنا، مۇزدەلىفە ۋە باشقىمۇ مۇقەددەس جايلار.
10ـ يەر يۈزىدىكى جىمى مەسجىدلەر.
11ـ ناماز ئوقۇلغان  ھەر قانداق جايلار.

**دۇئا سەۋەبتىن بىھاجەت قىلالامدۇ؟**

تىلەكلەرنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن دۇئا بىلەن سەۋەب ئىككىسى بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ. ئىنسان ئاللاھقا دۇئا قىلىش بىلەن بىرگە، قولىدىن كەلگەنچە سەۋەبلەرنى قىلىشقا بۇيرۇلغان. ئاللاھتىن جەننەتنى سورىغان ئادەم دۇئا بىلەن بىرلىكتە، ئۆزىنى جەننەتكە كىرىشكە سالاھىيەتلىك قىلىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشى، دوزاختىن پاناھ تىلىگەن ئادەم دوزاخقا كىرىشكە سەۋەب بولىدىغان يامان ئىشلاردىن قەتئىي قول ئۈزۈشى، رىزقىنىڭ كەڭ بولىشى ۋە پېقىرلىقتىن قۇتۇلۇشنى تىلىگەن ئادەم رىزىق ئۈچۈن ئىشلىشى، قىيىنچىلىقلارغا دۈچ كەلگەن ئادەم ئۇنىڭدىن خالاس بولۇشنىڭ چارە ۋە تەدبىرلىرىنى قوللىنىشى، كېسەلدىن شىپالىق تېپىشنى تىلىگەن ئادەم ئاللاھقا دۇئا قىلىپ، ئۇنىڭغا يۆلىنىش بىلەن بىر ۋاقىتتا دوختۇرغا بېرىشى لازىم. دۇئا مەقسەتكە يېتىشنىڭ سەۋەبلىرىنى ئۇڭايلاشتۇرۇش ۋە يوللىرىنى يورۇتۇش رولىنى ئوينايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەممە ئىشنى سەۋەبلەرگە باغلىق قىلغان. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: [وَأَن لَّيْسَ لِلْإِنسَانِ إِلَّا مَا سَعَى (**39**)] «ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ.» [نەجم سۈرىسى 39ـ ئايەت].

سەۋەبكىلا چوقۇنۇپ كېتىپ ئاللاھنى ئۇنتۇش توغرا بولمىغاندەك، دۇئاغىلا يۆلىنىپ سەۋەبتىن بىھاجەت بولۇش توغرا ئەمەس. چۈنكى ئالدىنقىسى، ئاللاھنىڭ ئىبادىتىدىن باش تارتقانلىق، كېيىنكىسى، «ئۆزمە پىش، ئاغزىمغا چۈش» دېگەنلىكتۇر.

دۇئا بىلەن سەۋەبنىڭ باغلىنىشى ناھايىتى زىچ باغلىنىشتۇر. ئەگەر تىلەكلەرنىڭ ھاسىل بولىشى ئۈچۈن دۇئالا كۇپايە قىلىدىغان بولسا ئىدى، ئىنسانلىقنىڭ ئىپتىخارى ۋە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سەۋەب قىلمىغان ۋە ئۇنىڭغا تەشەببۇسمۇ قىلمىغان بولاتتى. ئەگەر تىلەكلەر سەۋەب بىلەنلا ھاسىل بولىدىغان بولسا ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنچە ئەھمىيەتلىك ۋە خاسىيەتلىك دۇئالارنى ئۇممىتىگە ئۆگەتمىگەن ۋە ئۆزىمۇ قىلمىغان بولاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئا بىلەن سەۋەبنىڭ ئارىسىنى قەتئىي ئايرىغان ئەمەس. ئۇنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشى ھەر تۈرلۈك خاسىيەتلىك دۇئالار بىلەن تولغاندەك، ئىشلەش، چارە ـ تەدبىر قوللىنىش ۋە ھەر ئىش ئۈچۈن سەۋەب قىلىشتىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ئالدىنقىلاردىن ئىدى. ئۇ مەسجىدتە ئىمام، غازاتلاردا قوماندان، مەدرىسىدە ئۇستاز، دىندا رەھبەر ۋە ئائىلىسىدە ئىشلەمچان ئاتا ئىدى. شۇڭا ئۇ غەلىبە قىلدى، غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرالىدى ۋە ئىنسانىيەتكە ئۈلگە بولۇپ دىللاردا پارلىدى.

**دۇئا  تەقدىرنى بىكار قىلىۋېتەلەمدۇ؟**

تەقدىر بەلگىلىنىپ بولغان بىر ئىش. دۇئا ئۇنى بىكار قىلىۋېتەلمەيدۇ. بىراق دۇئا  تەقدىردە

بەلگىلەنگەنلەرنى ياخشىلىق تەرەپكە بۇرىيالايدۇ. شەرتلىرى تولۇق بولغان ۋە سەممىي قىلىنغان دۇئا ئەلۋەتتە تەقدىرگە تەسىر كۆرسىتەلەيدۇ. بۇ يەنە سەۋەب بىلەن ئىشقا ئاشىدۇ. چۈنكى تەقدىر سەۋەبتىن ئايرىلالمايدۇ، بۇ ئىككىسى ئەزەلدىنلا شۇنداق بىرگە بېكىتىلگەن.

تەقدىر دېمەك باشقىسىنى تاللاش ئىختىيارى بولمايدىغان بىرلا يول دېگەنلىك ئەمەس. بەلكى تەقدىر سەۋەب بىلەن باغلىنىشلىق بولغانلىقتىن، سەۋەبلەرگە قاراپ تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇ بىر خەرىتىگە ئوخشايدۇ. مەسىلەن: شەرققە ماڭسىڭىز پالانى جايغا، غەرب تەرەپكە ماڭسىڭىز پالانى جايغا يېتىپ بارىسىز. قۇرۇقلۇقتىن ماڭسىڭىز بېخەتەر يېتىپ بارىسىز، ھاۋادىن ماڭسىز تېز يېتىپ بارىسىز، دېڭىز ئارقىلىق ماڭسىز خەۋپ خەتەرگە ئۇچرىشىڭىز مۇمكىن، دەپ سىزىپ كۆرسىتىلگەنگە ئوخشاش، ئاللاھ تائالا تەقدىرنى ئەنە شۇنداق بەلگىلىگەن. ئىنسانلار يول تاللاش ۋە قانداق سەۋەبلەرنى قوللىنىشتا ئەركىندۇر. ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ قايسىبىر مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن قانداق سەۋەبلەرگە باش ئۇرىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ نەتىجىلىرىنى ئېنىق بىلگۈچىدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالاغا نىسبەتەن بۇلارنىڭ ھەممىسى خۇددى ۋىدىيو پلاستىنكىلىرىغا ئېلىنىپ ساقلانغان ئارخىپقا ئوخشاش ناھايىتى ئېنىقتۇر. سىز قايسىبىر يولنى تاللىماڭ ۋە قانداق سەۋەبلەرنى قوللانماڭ سىز ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرى بويىچە ئىش كۆرگەن بولىسىز. چۈنكى سىز تاللايدىغان يوللار، قىلىدىغان ئىشلار ۋە قوللىنىدىغان چارە ـ تەدبىرلەرنىڭ ھەممىسى تەقدىر خەرىتىسىنىڭ ئىچىدىن ئورۇن ئالغان ۋە قايسىسىنى تاللاش ئىختىيارى سىزگە بېرىلگەن. مانا بۇ، «ھېچقانداق ئىش ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرىدىن تاشقىرى بولمايدۇ.» دېگەننىڭ مەنىسىدۇر. ئىنسان شۇڭا يول تاللاشتا ئەركىندۇر. ئۇنىڭ تاللىغان يولى ۋە قوللانغان سەۋەبلىرىگە قاراپ تەقدىرى ئەمەلگە ئاشىدۇ.

يۇقىرىقىلاردىن شۇنى چۈشىنىشكە بولىدۇكى، قەدەر ئوقى ياچاقتىن چىقىپ بولغان ۋە ئۇ ئۆز يۆنىلىشىگە قاراپ يۈرۈپ كەتكەن. شەرتلىرى تولۇق بولغان سەممىي دۇئا ئوقنىڭ نىشانغا تېگىشىگە توسقۇن بولالىغاندەك، يۈرەكتىن ئەمەس ئاغزاكى قىلىنغان ياكى شەرتلىرى تولۇق بولمىغان دۇئالار ئۇنى توسالمايدۇ. دۇئانىڭ قەدەر ئوقىنى نىشانغا تېگىشتىن ساقلاپ قالالىغانلىقى تەقدىر قىلىنىپ بولغان ئىشنى بېكار قىلىۋەتكەنلىكى ياكى ئارقىغا قايتۇرىۋەتكەنلىكى ئەمەس، ئەلۋەتتە. بەلكى قەدەر ئوقى ئۆز يۆنىلىشىگە قاراپ ماڭغان بولسىمۇ، دۇئانىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ نىشانغا يېتەلمىگەنلىكىدۇر. ئىمام غازالى مۇنداق دېگەن:« بىلگىنكى بالايى-ئاپەتنى دۇئا ئارقىلىق قايتۇرۇپ رەھمەت كەلتۈرۈشمۇ بەلگىلەنگەن قازا-قەدەر جۈملىسىدىندۇر»

## دۇئا بىراۋنىڭ ۋاستىسىگە مۇھتاجمۇ؟

دۇئا ھېچكىمنىڭ ۋاستىسىگە مۇھتاج ئەمەس. تىلەكلەر پەقەت ئاللاھنىڭ ئۆزىدىن بىۋاستە سورىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَإِذَا سَأَلَكَ عِبَادِي عَنِّي فَإِنِّي قَرِيبٌ أُجِيبُ دَعْوَةَ الدَّاعِ إِذَا دَعَانِ فَلْيَسْتَجِيبُواْ لِي وَلْيُؤْمِنُواْ بِي لَعَلَّهُمْ يَرْشُدُونَ (186)]

« مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن

ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ۋە سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن.» [بەقەر سۈرىسى 186- ئايەت].

مازار - ماشايىخلاردىن، ئەۋلىيالاردىن، ئۇلۇغلاردىن ۋە ئۆلگەنلەرنىڭ قانداقلا بىرىدىن ھاجىتىنى سوراش ۋە مەدەت تىلەش ياكى ئۇلاردىن بېرەرسىنى ئاللاھ تائالاغا ۋاستە قىلىشقا بولمايدۇ. بۇنداق قىلىش ئاللاھ تائالاغا باشقىلارنى شېرىك قىلغانلىق قاتارىغا كىرىپ قالىدۇ. ئەمما ھايات كىشىلەرنىڭ ئۆلگەنلەرگە قىلغان دۇئاسى چوقۇم يېتىدۇ.

دۇئادا ۋاستە قوللىنىشقا بولىدۇ، بىراق ۋاستە كىشىنىڭ ئۆز ئەمەلى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم - سۈپەتلىرى بىلەنلا چەكلىنىدۇ. ھەركىم ئۆزىنىڭ ئاللاھ تائالاغا بولغان چىن ئىمانىنى، ئاللاھنىڭ بارچە كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ئىسىم - سۈپەتلىرىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان سۆيگۈسىنى ۋە ئاللاھ رازىلىقىنى كۆزلەپ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى ۋاستە قىلىپ تۇرۇپ ھاجەتلىرىنى ئاللاھتىن سورىسا بولىدۇ. مانا بۇ، ئىسلام دىنىنىڭ كۆرسەتمىسىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئۆزىنىڭ ئىمانىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلغانلارنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغانلىقىنى ھېكايە قىلىش ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا ۋاستە قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگىتىپ مۇنداق دەيدۇ.

[رَّبَّنَا إِنَّنَا سَمِعْنَا مُنَادِيًا يُنَادِي لِلإِيمَانِ أَنْ آمِنُواْ بِرَبِّكُمْ فَآمَنَّا رَبَّنَا فَاغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَكَفِّرْ عَنَّا سَيِّئَاتِنَا وَتَوَفَّنَا مَعَ الأبْرَارِ (193) رَبَّنَا وَآتِنَا مَا وَعَدتَّنَا عَلَى رُسُلِكَ وَلاَ تُخْزِنَا يَوْمَ الْقِيَامَةِ إِنَّكَ لاَ تُخْلِفُ الْمِيعَادَ (194) فَاسْتَجَابَ لَهُمْ رَبُّهُمْ أَنِّي لاَ أُضِيعُ عَمَلَ عَامِلٍ مِّنكُم مِّن ذَكَرٍ أَوْ أُنثَى بَعْضُكُم مِّن بَعْضٍ فَالَّذِينَ هَاجَرُواْ وَأُخْرِجُواْ مِن دِيَارِهِمْ وَأُوذُواْ فِي سَبِيلِي وَقَاتَلُواْ وَقُتِلُواْ لأُكَفِّرَنَّ عَنْهُمْ سَيِّئَاتِهِمْ وَلأُدْخِلَنَّهُمْ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الأَنْهَارُ ثَوَابًا مِّن عِندِ اللّهِ وَاللّهُ عِندَهُ حُسْنُ الثَّوَابِ (195)]

« پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ)، رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار، دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق، پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، يامانلىقلىرىمىزنى يوققا چىقارغىن، بىزنى ياخشىلارنىڭ قاتارىدا ۋاپات قىلدۇرغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە پەيغەمبەرلىرىڭ ئارقىلىق ۋەدە قىلغان نەرسىنى (يەنى ئىتائەت قىلغانلارغا خاس بولغان جەننەتنى) بەرگىن، قىيامەت كۈنى بىزنى رەسۋا قىلمىغىن. سەن ھەقىقەتەن ۋەدەڭگە خىلاپلىق قىلمايسەن. ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى. «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەر قانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر - بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. ھىجرەت قىلغانلار، يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار، مېنىڭ يولۇمدا (يەنى اللّٰەنىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار، ئۇرۇشقا قاتناشقانلار، (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرىتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن». بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) اللّٰە تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر. اللّٰەنىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار » [ ئال ئىمران سۈرىسى 193- 195- ئايەتلەر].

ئاللاھ تائالا يەنە قۇرئان كەرىمدە يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە نۇقسانلاردىن پاكلىقىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلغانلىقى ۋە دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولغانلىقىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

[وَذَا النُّونِ إِذ ذَّهَبَ مُغَاضِبًا فَظَنَّ أَن لَّن نَّقْدِرَ عَلَيْهِ فَنَادَى فِي الظُّلُمَاتِ أَن لَّا إِلَهَ إِلَّا أَنتَ سُبْحَانَكَ إِنِّي كُنتُ مِنَ الظَّالِمِينَ (87) فَاسْتَجَبْنَا لَهُ وَنَجَّيْنَاهُ مِنَ الْغَمِّ وَكَذَلِكَ نُنجِي الْمُؤْمِنِينَ (88)]

« ئۇ قاراڭغۇلۇقتا (بېلىقنىڭ قارنىدا) پەرۋەردىگارىم! سەندىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر. سەن جىمى كەمچىلىكلەردىن پاكتۇرسەن. مەن ھەقىقەتەن ئۆز نەپسىمگە زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم، دەپ نىدا قىلدى. ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق. ئۇنى بېلىق يۇتقان چاغدىكى غەمدىن خالاس قىلدۇق.» [ ئەنبىيا سۈرىسى 87ـ 88ـ ئايەتلەر].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەمىشە ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلاتتى. ئۇ قىيىن ئىشقا دۇچ كەلگەندە مۇنداق دەپ دۇئا قىلاتتى:

9414/5765 ـ أنس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – : «كان النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إذا أكربه أمر يقول: يا حي يا قيوم برحمتك أستغيث وقال ألظوا بياذا الجلال والإكرام »* الترمذي (3524)

9414/5765 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىرەر ئىش قىيىن كەلسە: ئى ھەمىشە تىرىك تۇرغۇچى، پۈتۈن مەخلۇقاتلارنى ئىدارە قىلغۇچى اللە! سېنىڭ رەھمىتىڭگە يېلىنىپ ياردەم تىلەيمەن دەيتتى. (تىرمىزى: 3524)

يۇقارىقىلاردىن باشقا، ھايات بولغان ئاتا ـ ئانا، ئۆلىما، ۋە باشقىمۇ كىشىلەرنىڭ دۇئا قىلىپ بېرىشىنى ئۆتۈنۈش دۇرۇستۇر. شۇنداقلا كىشى ئۆزىنىڭ گۇناھتىن يانغانلىقىنى ۋاستە قىلىشمۇ دۇرۇستۇر. چۈنكى گۇناھتىن يېنىش ياخشى ئەمەلگە ياتىدۇ. ياخشى ئەمەل دۇئادا ئەڭ ياخشى ۋاستە بولىدۇ. يۇقارىدا بايان قىلىنغان «ئۆڭكۈردىكى ئۈچ كىشىنىڭ قىسسىسى» دە، ئۇلارنىڭ بىرى ئاللاھتىن قورققانلىقتىن، شەرت ـ شارائىتى ھازىرلىنىپ بولغان زىنانى تەرك ئەتكەنلىكىنى ۋاستە قىلغان ئىدى.

# ئىككىنچى باپ. دۇرۇد

## دۇرۇدنىڭ مەنىسى ۋە بۇيرۇلىشى

دۇرۇد ـ پارىسچە سۆز بولۇپ، ئۇنىڭ ئىسلام ئىستىمالىدىكى مەنىسى: ئاللاھ تائالادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەنىنى ئۈستۈن، دەرىجىسىنى يۇقىرى ۋە نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلىشنى تىلەش دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ بۇيرۇيدۇ :

[إِنَّ اللَّهَ وَمَلَائِكَتَهُ يُصَلُّونَ عَلَى النَّبِيِّ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا صَلُّوا عَلَيْهِ وَسَلِّمُوا تَسْلِيمًا (56)]

« ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار » (ئەھزاب سۈرىسى 56 ــ ئايەت).

1108 /1924 - أَوْسُ بْنُ أَوْسٍ - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ -: رفعه: ((إِنَّ مِنْ أَفْضَلِ أَيَّامِكُمْ يَوْمَ الْجُمُعَةِ فِيهِ خُلِقَ آدَمُ، وَفِيهِ قُبِضَ، وَفِيهِ النَّفْخَةُ، وَفِيهِ الصَّعْقَةُ، فَأَكْثِرُوا عَلَيَّ مِنَ الصَّلَاةِ فيه، فَإِنَّ صَلَاتَكُمْ مَعْرُوضَةٌ عَلَيَّ)). قَالُوا: يَا رَسُولَ الله، وَكَيْفَ تُعْرَضُ صَلَاتُنَا عَلَيْكَ وَقَدْ أَرَمْتَ؟ يَقُولُونَ: بَلِيتَ. قَالَ: ((إِنَّ الله حَرَّمَ عَلَى الْأَرْضِ أَنْ تَأْكُلَ أَجْسَادَ الْأَنْبِيَاءِ))* أبو داود (1047)، النسائي

1108 /1924 ـ ئەۋس ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جۈمە كۈنى ئەڭ ئەۋزەل كۈنلەردىن بىرى بولۇپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام جۈمە كۈنى يارىتىلغان، جۈمە كۈنى ۋاپات تاپقان. (ئىنسانلارنىڭ قەبرىدىن چىقىشى ئۈچۈن چېلىنىدىغان) سۇرمۇ جۈمە كۈنىدە چېلىنىدۇ، (ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىنىڭ) ئۆلۈشى ئۈچۈن تارتىلىدىغان سۇرمۇ جۈمە كۈنى بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، جۈمە كۈنلىرى ماڭا كۆپ دۇرۇد ئوقۇڭلار، ئوقۇغان دۇرۇدۇڭلار ماڭا يېتىپ تۇرىدۇ، دېدى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! بىزنىڭ ئوقۇغان دۇرۇدلىرىمىز ساڭا قانداق يېتىپ تۇرىدۇ؟ سەن ئۇ چاغدا چىرىپ كېتىدىغان تۇرساڭ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله زېمىنغا پەيغەمبەرلەرنىڭ جەسىتىنى يېيىشنى ھارام قىلغان، دېدى. (نەسائى: 1374)

ئەڭ ئەۋزەل دۇرد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرگە ئۆگەتكەن مۇنۇ دۇرۇدتۇر:

اَللَّهُمَّ صَلِّ عَلىَ مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ* كَمَا صَلَّيْتَ عَلىَ إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آلِ إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مَجِيْدٌ* اَللَّهُمَّ بَارِكْ عَلَى مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ* كَمَا بَارَكْتَ عَلَى إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آل إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مَجِيْدٌ* [ئىمام بۇخارىي ۋە مۇسلىم رىۋايىتى].

ئى ئاللاھ! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت قىلغاندەك مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت قىلغىن. سەن ھەقىقەتەن ماختاشقا لايىق ۋە ئۇلۇغ مەرتىۋىلىك زاتسەن. ئى ئاللاھ! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنىڭ نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلغاندەك مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنىڭ نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلغىن. سەن ھەقىقەتەن ماختاشقا لايىق ۋە ئۇلۇغ مەرتىۋىلىك زاتسەن.

**پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى**

9571/5872 ــ أنس - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ - رفعه: «من صلى علي صلاةً واحدةً صلى الله عليه عشر صلوات وحطت عنه عشر خطيئات، ورفعت له عشر درجات»*

9571/5872 ــ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ماڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، الله ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايدۇ، ئون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى ئون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (نەسائى: 1297)

9572/5873 ــ أبو طلحة - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ -: «أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ جاء ذات يوم والبشر في وجهه، فقلنا إنا لنرى البشر في وجهك قال إنه أتاني الملك فقال يا محمد إن

ربك يقول أما يرضيك أن لا يصلي عليك أحدٌ إلا صليت عليه عشرًا ولا يسلم عليك أحدٌ إلا سلمتُ عليه عشرًا»*

9572/5873 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشال خۇرام يېتىپ كەلدى. ئۇنىڭغا: ئى رەسۇلۇللاھ! يۈزۈڭدىن خۇشاللىق ئىپادىسى چىقىپ تۇرىدۇ، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: يېنىمغا بىر پەرىشتە كېلىپ مۇنداق دېدى: "ئى مۇھەممەد ! رەببىڭ ساڭا سالام يوللىدى ۋە: كىمكى ساڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم رەھمەت ئېيتىمەن. ساڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايمەن. بۇ سېنى خۇرسەن قىلمامدۇ؟ دېدى" . (نەسائى: 1283)

9575/5875 ـ ابن مسعود - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ - رفعه: «إن لله ملائكةً سيَّاحين في الأرض يبلغوني من أمتي السلام»*

9575/5875 ـ ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە ئايلىنىپ تۇرىدىغان پەرىشتىلىرى بار، ئۇلار ئۇممىتىمنىڭ سالامىنى ماڭا يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ. (نەسائى: 1282)

9576/5876 ـ عبد الله بن دينار - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ - : «رأيت ابن عمر - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا - يقف على قبر النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فيصلي على النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وأبي بكر وعمر »*

9576/5876 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى دىنار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرە بېشىدا تۇرۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، ئەبۇ بەكرىگە ۋە ئۆمەرگە سالام يوللىغىنىنى كۆردۇم. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

9577/5877 ـ محمد بن يحيى بن حبان، عن أبيه، عن جده « أن رجلاً قال يا رسول الله أجعل ثلث صلاتي عليك ؟ قال: «نعم، إن شئت»، قال الثلثين؟ قال: «نعم» قال: فصلاتي كلها؟ قال: «إذًا يكفيك الله ما همك من أمر دنياك وآخرتك»* الطبراني (3574)

9577/5877 ـ مۇھەممەد ئىبنى يەھيا ئىبنى ھەببان دادىسى ئارقىلىق چوڭ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىر ئادەم: ئى رەسۇلۇللاھ! دۇئايىمنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ساڭا قىلايمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: خالىساڭ، شۇنداق قىلغىن! دېدى. ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى قىلسامچۇ؟ دەپ سورىغانىدى: ماقۇل، دېدى. ھەممىسىنى قىلسامچۇ؟ دېگەنىدى: ئۇنداقتا، دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادىتىڭ ئۈچۈن، ھەر ئىككى ھاياتتا (مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىڭ ئۈچۈن) الله ساڭا يېتەرلىكتۇر، دېدى. (ئەلكەبىر3574)

**پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتمىغان ئادەمنىڭ سۈپىتى**

9582/5879 ـ ابن عباس - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا - رفعه: «من نسي الصلاة عليّ خطئ طريق الجنة»* ابن ماجه (908)

9582/5879 ـ ئىبنى ئاbbاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللاشنى ئۇنۇتسا، جەننەت يولىدىن ئاداشقان بولىدۇ. (ئىبنى ماجە: 908)

9581/5878 ـ كعب بن عجرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – « أن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خرج يومًا إلى المنبر فقال حين ارتقى درجة آمين، ثم رقى أخرى فقال أمين، ثم رقى الثالثة فقال آمين، فلما نزل عن المنبر وفرغ، قلنا: يا رسول الله لقد سمعنا منك كلاما اليوم قال: «وسمعتموه ؟ قلنا: نعم، قال إن جبريل عرض لي حين ارتقيت درجة فقال: بعد من أدرك أبويه عند الكبر أو أحدهما لم يدخل الجنة قلت: آمين، وقال بعد من ذكرت عنده فلم يصل عليك فقلت آمين، ثم قال: بعد من أدرك رمضان فلم يغفر له، فقلت آمين»*

9581/5878 ـ كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەرگە چىقماقچى بولۇپ، بىرىنچى پەشتاققا پۇتىنى قويغاندا: ئامىن! دېدى. ئاندىن ئىككىنچىسىگە چىققاندا ئامىن! دېدى. ئاندىن ئۈچىنچىسىگە چىققاندىمۇ: ئامىن! دېدى. ئۇ مۇنبەردىن چۈشكەندىن كېيىن، بىز: ئى رەسۇلۇللاھ ! بۈگۈن بىز سەندىن بىر سۆز ئاڭلىدۇق، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاڭلىدىڭلارمۇ؟ دەپ سورىدى، بىز: ھەئە، ئاڭلىدۇق، دېۋىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: بىرىنچى پەشتاققا ئاياغ باسقىنىمدا، جىبرىئىل يېنىمغا كېلىپ: "ئاتا ئانىسىنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىلىسى ھايات تۇرۇپ، ئۇلار ئۇپەيلى (يەنى ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىلماي) جەننەتكە كىرمىگەنلەر بەدبەخت بولسۇن! " دېگەنىدى، مەن ئۇنى تەستىقلاپ: ئامىن! دېدىم. ئاندىن ئىككىنچى پەشتاققا ئاياغ باسقىنىمدا، جىبرىئىل: "ئىسمىڭنىڭ تىلغا ئېلىنغىنىنى ئاڭلاپ تۇرۇپ، ساڭا سالام يوللىمىغان كىشى بەدبەخت بولسۇن! " دېگەنىدى، مەن: ئامىن! دېدىم. ئۈچىنچى پەشتاقتا: "رامىزان ئېيى يېتىپ كىرسىمۇ، گۇناھلىرى مەغپىرەت بولمىغان كىشى بەدبەخت بولسۇن!" دېگەنىدى. مەن ئامىن! دېدىم. (ئەلكەبىر19/144)

5874 /9574 ـ عليٌ – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه:«البخيل الذي من ذكرت عنده فلم يصلِّ علي»* الترمذي (3546)

5874 /9574 ـ ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېنىڭ ئىسمىم زىكىر قىلىنغاندا، ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللىمىغان كىشى ھەقىقىي بېخىلدۇر. (تىرمىزى: 3546)

### ئەڭ ئەۋزەل دۇرۇد قايسى؟

9563/5866 ـ أبو مسعود البدري – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: أتانا النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ونحن في مجلس سعد بن عبادة فقال له بشير بن سعد: أمرنا الله أن نصلي عليك يا رسول الله فكيف نصلي عليك ؟ فسكت حتى تمنينا أنه لم يسأله، ثم قال: «قولوا: اللهم صل على محمد

وعلى آل محمد كما صليت على إبراهيم، وبارك على محمد وعلى آل محمد كما باركت على إبراهيم في العالمين إنك حميد مجيد، والسلام كما قد علمتم»* مسلم (405)، أبو داود (979)، الترمذي (3220)، النسائي (3 / 47)، مالك (1/ 152)

9563/5866 ـ ئەبۇ مەسئۇد ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز سەئد ئىبنى ئۇبادەنىڭ مەجلىسىدە ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىپ كەلدى. بەشىر ئىبنى سەئد ئۇنىڭدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! اللە تائالا بىزنى ساڭا دۇرۇد ۋە سالام يوللاشقا بۇيرىدى، بىز ئۇنى قانداق قىلىمىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاب بەرمەي جىم تۇردى. بىز: "كاشكى سورىمىغان بولسىچۇ " دەپ ئويلىدۇق. كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىن. ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن ! ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق بۈيۈك زاتسەن " دەڭلار! سالام بولسا، سىلەر بىلگىنىڭلاردەك (يەنى تەشەھۇدتا ئولتۇرغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئادۇر) (مۇسلىم: 405)

9565/5868 ـ ابن أبي ليلى: لقيني كعب بن عجرة - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ - فقال: ألا أهدي لك هدية؟ إن النبي صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خرج علينا فقلنا: يا رسول قد علمنا كيف نسلم عليك، فكيف نصلي عليك؟ قال: قولوا: «اللهم صل على محمد وعلى آل محمد كما صليت على آل إبراهيم إنك حميد مجيد، وبارك على محمد وعلى آل محمد كما باركت على آل إبراهيم إنك حميد مجيد»* البخاري (6357)، مسلم (406)، أبو داود (976)، الترمذي (483)، النسائي (3 / 47 . 48).

9565/5868 ـ ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇچراپ قېلىپ مۇنداق دېدى: ساڭا بىر ھەدىيە بېرەيمۇ؟ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېنىمىزغا كەلدى، بىز: "ئى رەسۇلۇللاھ! ساڭا قانداق سالام قىلىشنى بىلىمىز، ئەمما ساڭا قانداق دۇرۇت ئېيتىمىز؟ دەپ سورىغانىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: " ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىن. ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق ئۇلۇغ زاتسەن. ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت بەرگىن! ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق بۈيۈك زاتسەن" دەڭلار! دېدى. (بۇخارى: 6357)

5869/ 9567 ـ أبو سعيد - رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ -: «قلنا: يا رسول الله هذا السلام عليك، فكيف نصلي عليك؟ قال: «قولوا اللهم صل على محمد عبدك ورسولك كما صليت على

آل إبراهيم، وبارك على محمد وعلى آل محمد كما باركت على إبراهيم وعلى آل إبراهيم»* البخاري (6358)، النسائي (3/ 49)

5869/ 9567 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! ساڭا سالام يوللاشنى بىلىمىز، ئەمما قانداق دۇرۇت ئېيتىمىز؟ دەپ سورىغاندۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، پەيغەمبىرىڭ، قۇلۇڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلغىن. ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن!" دەڭلار. (بۇخارى: 6358)

**پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرۈشنىڭ پەزىلىتى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرگەن ئادەمنىڭ ئاخىرەتلىك ئىشلىرى ياخشى بولىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتىگە ئېرىشىدۇ، جەننەتكە كىرىدۇ، ئۆزىنىڭ ۋە ئاتا- ئانىسىنىڭ گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ. (ئاتا- ئانىسى مۇسۇلمان بولغان ئەھۋالدا گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ)، قۇرئاننى ئون ئىككى قېتىم تامام قىلغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ، سەكراتىلمەۋت ئاسان بولىدۇ، قەبرىنىڭ ئازابى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، قىيامەتنىڭ دەھشەتلىرىدىن ئامان بولىدۇ، ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى ۋە مېھرىبانلىقى بىلەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ھاجەتلىرى ئادا بولىدۇ.

7455/4489 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((من رآني في المنام فسيراني في اليقظة أو كأنما رآني في اليقظة، لا يتمثل الشيطان بي))* البخاري (6993)، مسلم (2266).

7455/4489 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى مېنى چۈشىدە كۆرسە، ئويغاق چاغدىمۇ كۆرىدۇ ياكى خۇددى ئويغاق چاغدا كۆرگەندەك بولىدۇ، (چۈنكى) شەيتان مېنىڭ سۈرىتىمگە كىرەلمەيدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5023، بۇخارى: 6997)

7469/4497 ـ جابر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ –: قال أعرابي للنبي، إني حلمت أن رأسي قطع فأنا أتبعه، فزجره، وقال: ((لا تخبر بتلعب الشيطان بك في المنام))* مسلم (2268).

7469/4497 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مېنى چۈشىدە كۆرسە، ھەقىقەتەن مېنى كۆرگەن بولىدۇ. چۈنكى شەيتان مېنىڭ سۈرىتىمگە كىرەلمەيدۇ. بىرىڭلار يامان چۈش كۆرۈپ قالسا، ئۇيقىدىكى چاغدا شەيتاننىڭ ئۇنى ئاۋارە قىلىپ ئوينىغانلىقىنى ھېچكىمگە دەپ يۈرمىسۇن. (مۇسلىم: 2268)

9281/5676 ـ ابن عباس – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: «ألا وإني نهيت أن أقرأ القرآن راكعا وساجدا فأما الركوع فعظموا فيه الرب، وأما السجود فاجتهدوا في الدعاء، فقمن أن يستجاب لكم»* مسلم (479)، أبو داود (876)، النسائي (2/ 189 ـ 190).

9281/5676 ـ ئىبنى ئاببااس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: جامائەت ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئۇچۇن سەپ بولۇپ تۇرغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇجرىسىنىڭ پەردىسىنى قايرىپ: ئى خالايىق پەيغەمبەرلىكنىڭ بېشارەتلىرىدىن پەقەت ياخشى چۈشلا قالدى، ئۇنى مۇسۇلمان كىشى يا ئۆزى كۆرىدۇ ياكى ئۇنىڭ ئۇچۇن باشقىلار كۆرىدۇ. دىققەت قىلىڭلاركى، مەن رۇكۇ ۋە سەجدىدە قۇرئان ئوقۇشتىن چەكلەندىم. شۇڭا رۇكۇدا رەببىڭلارنى ئۇلۇغلاڭلار، سەجدىدە دۇئانى كۆپ قىلىڭلار، چۈنكى سەجدىدىكى دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر دېدى. (مۇسلىم: 479)

7449/4484 ـ ابن عمر – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا – رفعه: ((الرؤيا الصالحة جزء من سبعين جزءاً من النبوة))* مسلم (2665).

7449/4484 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياخشى چۈش پەيغەمبەرلىكنىڭ 70 پارچىسىدىن بىرىدۇر دېگەن. (مۇسلىم: 2665)

7451/4486 ـ أبو هريرة – رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ – رفعه: ((لم يبق بعدي من النبوة إلا المبشرات قالوا: وما المبشرات؟ قال: الرؤيا الصالحة))* البخاري (6990)، أبو داود (5017).

7451/4486 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: پەيغەمبەرلىكتىن پەقەت خۇش بېشارەتلا قالدى، دېگەنىدى، ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! خۇش بېشارەت دېگەن نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياخشى چۈش، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 6990)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرۈشنى ئارزۇ قىلغان ئادەم دۇرۇدنى كۆپ ئوقۇشى لازىم.

## ئۈچىنچى باپ : قۇرئان كەرىمدىن تاللانغان دۇئالار

بِسْمِ اللَّهِ ٱلرَّحْمٰنِ ٱلرَّحِيمِ *

{ٱلْحَمْدُ للَّهِ رَبِّ ٱلْعَالَمِيْنَ. ٱلرَّحْمٰنِ ٱلرَّحِيْمِ. مٰلِكِ يَوْمِ ٱلدِّيْنِ إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِيْنُ. ٱهْدِنَا ٱلصِّرَاطَ ٱلْمُسْتَقِيْمَ. صِرَاطَ ٱلَّذِينَ أَنْعَمْتَ عَلَيْهِمْ غَيْرِ ٱلْمَغْضُوبِ عَلَيْهِمْ وَلاَ ٱلضَّآلِّيْنَ}.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللهنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.[1]. جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللهقا خاستۇر [2]. الله ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر [3]. قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر [4]. (رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز [5]. بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن [6]. غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن) [7]. ئامىين. [فاتىھە سۈرىسى].

### ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{ رَبَّنَا ظَلَمْنَآ أَنفُسَنَا وَإِنْ لَمْ تَغْفِرْ لَنَا وَتَرْحَمْنَا لَنَكُونَنَّ مِنَ ٱلْخَاسِرِيْنَ}

تەرجىمىسى: « پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق، بىزنى كەچۇرمىسەڭ بىز ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» [ئەئراف سۈرىسى 23- ئايەت].

**نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى**

{رَبِّ إِنِّيَ أَعُوذُ بِكَ أَنْ أَسْأَلَكَ مَا لَيْسَ لِي بِهِ عِلْمٌ وَإِلاَّ تَغْفِرْ لِي وَتَرْحَمْنِي أَكُن مِّنَ ٱلْخَاسِرِيْنَ}.

تەرجىمىسى:« پەرۋەردىگارىم! مەن بىلمىگەن نەرسىنى سوراشتىن سېنىڭ پاناھىڭغا سىغىنىمەن، ئەگەر ماڭا مەغپىرەت قىلمىساڭ ۋە رەھىم قىلمىساڭ، زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمەن»[هۇد سۈرىسى 47- ئايەت].

**ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى**

1-{رَبَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّآ إِنَّكَ أَنتَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْعَلِيمُ. رَبَّنَا وَٱجْعَلْنَا مُسْلِمَيْنِ لَكَ وَمِن ذُرِّيَّتِنَآ أُمَّةً مُّسْلِمَةً لَّكَ وَأَرِنَا مَنَاسِكَنَا وَتُبْ عَلَيْنَآ إِنَّكَ أَنتَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيْمُ}.

تەرجىمىسى:«پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن قىلغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن» [بەقەر سۈرىسى 127- 128- ئايەتلەر].

**2**-{رَبِّ اجْعَلْنِي مُقِيْمَ الصَّلاَةِ وَمِن ذُرِّيَّتِي رَبَّنَا وَتَقَبَّلْ دُعَاءِ. رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ وَلِلْمُؤْمِنِيْنَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ}.

پەرۋەردىگارىم! مېنى ۋە بىر قىسىم ئەۋلادىمنى نامازنى ئادا قىلغۇچى قىلغىن، پەرۋەردىگارىمىز! دۇئايىمنى قوبۇل قىلغىن! ھېساب ئالىدىغان كۈندە(يەنى قىيامەت كۈندە)ماڭا، ئاتا ــ ئانامغا ۋە مۆمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن» [ ئىبراھىيم 40- 41- ئايەت].

**3**- {رَبِّ هَبْ لِي حُكْماً وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِيْنَ. وَاجْعَل لِّي لِسَانَ صِدْقٍ فِي الآخِرِيْنَ وَاجْعَلْنِي مِنْ وَرَثَةِ جَنَّةِ النَّعِيْمِ }.

تەرجىمىسى: پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئىلىم ھېكمەت ئاتا قىلغىن، مېنى ياخشىلارغا قوشقىن. كېيىنكىلەر ئارىسىدا ياخشى نامىمنى قالدۇرغىن مېنى نازۇ نېمەتلىك جەننەتنىڭ ۋارىسلىرىدىن قىلغىن».[شۇئەرا سۈرىسى83- 85- ئايەتلەر].

4- {رَّبَّنَا عَلَيْكَ تَوَكَّلْنَا وَإِلَيْكَ أَنَبْنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ (**4**) رَبَّنَا لَا تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلَّذِينَ كَفَرُوا وَاغْفِرْ لَنَا رَبَّنَا إِنَّكَ أَنتَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ (**5**)}

«پەرۋەردىگارىمىز ساڭا تەۋەككۇل قىلدۇق، ساڭا قايتتۇق، ئاخىر قايتىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر. پەرۋەردىگارىمىز! كاپىرلارنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن (ئۇلار بىزگە مۇسەللەت بولۇپ، بىزنى كۆتۈرگىلى بولمايدىغان ئازاب بىلەن دىنىمىزدىن چىقارمىسۇن)، پەرۋەردىگارىمىز، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن»[مۇمتەھىنە 4-5- ئايەتلەر].

### مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى

1-{رَبِّ ٱشْرَحْ لِي صَدْرِي. وَيَسِّرْ لِيٓ أَمْرِي. وَٱحْلُلْ عُقْدَةً مِّن لِّسَانِي. يَفْقَهُواْ قَوْلِي}

تەرجىمىسى:« پەرۋەردىگارىم! مېنىڭ قەلبىمنى كەڭ قىلغىن، (يەنى ئىمان بىلەن ۋە پەيغەمبەرلىك بىلەن نۇرلاندۇرغىن)تىلىمدىن كېكەچلىكنى كۆتۈرىۋەتكىن ئۇلار مېنىڭ سۆزۈمنى چۈشەنسۇن».[ تاھا سۇرىسى 25- 28- ئايەتلەر].

2-{ رَبِّ إِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي فَاغْفِرْ لِي}.

تەرجىمىسى: « پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن ئۆزەمگە زۇلۇم قىلدىم. ماڭا مەغپىرەت قىلغىن».[قەسەس سۇرىسى 16-ئايەت].

### ئەسھابۇلكەھفنىڭ دۇئاسى

{رَبَّنَآ آتِنَا مِنْ لَّدُنكَ رَحْمَةً وَهَيِّءْ لَنَا مِنْ أَمْرِنَا رَشَداً}

تەرجىمىسى: :«پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە رەھمەت خەزىنىلىرىڭدىن ئاتا قىلغىن، بىزنىڭ ئىشلىرىمىزنى تۈزەپ، بىزنى ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن قىلغىن». [ كەھف سۇرىسى 10-ئايەت].

### ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{أَنِّي مَسَّنِيَ ٱلضُّرُّ وَأَنتَ أَرْحَمُ ٱلرَّاحِمِينَ }.

«(پەرۋەردىگارىم!) ھەقىقەتەن مېنى بالا (يەنى قاتتىق كېسەل) ئورىۋالدى، سەن ئەڭ مەرھەمەتلىكسەن». [ ئەنبىيا سۇرىسى83- ئايەت].

### سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{رَبِّ أَوْزِعْنِي أَنْ أَشْكُرَ نِعْمَتَكَ الَّتِي أَنْعَمْتَ عَلَيَّ وَعَلَى وَالِدَيَّ وَأَنْ أَعْمَلَ صَالِحاً تَرْضَاهُ وَأَدْخِلْنِي بِرَحْمَتِكَ فِي عِبَادِكَ الصَّالِحِيْنَ}.

تەرجىمىسى: «پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى ماڭا ۋە ئاتا ـ ئانامغا بەرگەن نېمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشقا، سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئەمەلنى قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلغىن، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى ياخشى بەندىلىرىڭ قاتارىغا كىرگۈزگىن»[نەمل سۇرىسى19- ئايەت].

### يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{ لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنتَ سُبْحَانَكَ إِنِّي كُنتُ مِنَ الظَّالِمِيْنَ }

« (پەرۋەردىگارىم!) سەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم». [ئەنبىيا سۇرىسى 87- ئايەت].

### زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{رَبِّ لاتَذَرْنِي فَرْداً وَأَنتَ خَيْرُ الْوَارِثِيْنَ }.

« ئى پەرۋەردىگارىم! مېنى (بالىسىز، ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىساڭ، سەن ئەڭ ياخشى ۋارىستۇرسەن (يەنى ھەممە ئادەم ئۆلىدۇ، سەنلا باقىي قالىسەن)».[ئەنبىيا سۇرىسى89-ئايەت].

